أويغوري



## قۇرئان كەرىمدىن

# ئاخىرقى ئۈچ پارىنىڭ تەپسىرى

ۋە

مۇسۇلمانلار ئۈچۈن مۇھىم بولغان ھۆكۈملەر

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

# مۇقەددىمە

**جىمى ھەمدۇ-سانا اللە قا خاستۇر. اللە نىڭ پەيغەمبىرى، بىزنىڭ سەييىدىمىز ۋە پەيغەمبىرىمىز، ھەبىبىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت ۋە سالاملار بولسۇن! ئى مۇسۇلمان قېرىنداشىم ۋە ھەمشىرەم! (اللە سىلەرگە رەھمەت قىلسۇن) بىلىشىڭلار كېرەككى، مۇنداق تۆت ئىشنى ئۆگىنىشىمىز ۋاجىپ بولىدۇ:**

❶ **بىلىش بولۇپ :** ئۇ اللە تائالانى، ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ۋە ئىسلام دىنىنى ھەقىقىي رەۋىشتە تونۇشتۇر. چۈنكى بىلمەي تۇرۇپ اللە قا ئىبادەت قىلىش جايىز ئەمەس. كىمكى، شۇنداق قىلسا، ئۇنىڭ ئاقىۋىتى ئازغۇنلۇق بولىدۇ. ھەمدە شۇ قىلمىشى بىلەن خىرىستىئانلارغا ئوخشاپ قالىدۇ.

❷ **ئەمەل بولۇپ :** كىمكى بىلگىنىگە ئەمەل قىلمىسا، يەھۇدىيلارغا ئوخشاپ قالىدۇ. چۈنكى ئۇلار ھەقنى بىلەتتى لېكىن ئەمەل قىلمايتتى. شەيتاننىڭ ھىيلىلىرىدىن بىرى شۇكى، ئۇ ئىنسانغا اللە تائالانىڭ دەرگاھىدا بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن ئۆزرە ئېيتالايدىغانلىقىنى، ئۆگىنىش ئىمكانى بولغاندىن كېيىن بىلگەنلىرىگە ئەمەل قىلمىسا، ئۆزىگە قارشى پاكىت بولۇپ قالىدىغانلىقىنى ۋەسۋەسە قىلىپ، ئۇنى ئىلىم ئۆگىنىشتىن قاچۇرىدۇ. بۇ نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ ھىيلىسىگە ئوخشايدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىگە قارشى پاكىت بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ]بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالدى، كىيىملىرى بىلەن باشلىرىنى چۈمكىۋالدى[.

❸ **اللە نىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىشتۇر:** چۈنكى، ئۆلىما ۋە دەۋەتچىلەر پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋارىسلىرىدۇر، اللە تائالا ئىسرائىل ئەۋلادىغا لەنەت قىلغان ئىدى. چۈنكى، ئۇلار ]بىر - بىرلىرىنى يامان ئىشتىن توسمايتتى. ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى نېمىدېگەن يامان![ دەۋەت قىلىش ۋە ئىلىم ئۆگىنىش پەرز كۇپايىدۇر. ئەگەر ئۇنى جەمئىيەتتە يېتەرلىك كىشىلەر ئادا قىلسا، ھېچكىم گۇناھكار بولمايدۇ. ئەگەر ھەممە كىشى ئۇنى تەرك ئەتسە ھەممىسى گۇناھكار بولىدۇ.

❹ **ئىلىم ئۆگىنىش :** ئۇنىڭغا قىلىش ۋە دەۋەت قىلىش يولىدا يەتكەن ئەزىيەتكە سەۋر قىلىشتۇر.

* نادانلىقنى تۈگىتىش ۋاجىپ بولغان ئىلىمنى ئۆگىنىشنى ئاسانلاشتۇرۇش مەقسىتىدە، شەرىئەت ئىلىملىرىدىن كۇپايە قىلغۇدەك ئىلىملەرنى قۇرئان كەرىمنىڭ ئاخىرقى ئۈچ پارىسى ۋە ئۇنىڭ تەپسىرى بىلەن بىرلىكتە بۇ كىتابتا بايان قىلدۇق.

* بۇ كىتابنى ئىمكان قەدەر ئىخچام چىقىرىشقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان سەھىھ رىۋايەتلەرنى ئېلىشقا ھېرىسمەن بولدۇق. بىز بۇ خىزمىتىمىزنى كامالىغا يەتكۈزىۋەتتۇق دەپ ئويلىمايمىز. كامىللىق بولسا، اللە ئۆزىگە خاسلاشتۇرغان سۈپەتتۇر. لېكىن بىز تىرىشچانلىقىمىزنى تاقىتىمىزنىڭ يېتىشىچە سەرپ قىلدۇق. ئەگەر توغرا قىلغان بولساق، اللە تائالانىڭ مۇۋەپپەق قىلىشى بىلەندۇر. ئەگەر خاتا قىلغان بولساق، ئۆزىمىزدىن ۋە شەيتاندىندۇر. اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بۇ خاتالىقتىن پاكتۇر. قىممەتلىك تەنقىد - پىكىرلىرى بىلەن ئەيىبلىرىمىزنى كۆرسىتىپ بەرگەن كىشىلەرگە اللە رەھمەت قىلسۇن! اللە تائالادىن بۇ كىتابنى تەييارلاش، تەرجىمە قىلىش ۋە بېسىش، تارقىتىش، ئوقۇش ۋە ئۆگىنىش ئىشلىرىدا ياردەملەشكەن پۈتۈن كىشىلەرگە ياخشى مۇكاپات بېرىشىنى، ئەمەللىرىنى قوبۇل قىلىشىنى، ھەسسىلەپ ئەجىر ۋە ساۋاب بېرىشىنى چىن دىلىمىزدىن تىلەيمىز! اللە ھەممىدىن ياخشى بىلگۈچىدۇر. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت ۋە سالاملار بولسۇن!

ئىسلام دۇنياسىدىكى مەشھۇر ئۆلىمالار ۋە دىنى زىيالىلار بۇ كىتابنىڭ تەربىيىۋى ئەھمىيىتىنىڭ يۇقىرىلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ ھەرقانداق بىر كىشىنىڭ بۇ كىتابنى ئوقۇپ چىقىشىنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

بىرىنچى نەشرى 1429 - زۇلقەئدە ، كىتاب توغرىسىدا تېخىمۇ كۆپ مەلۇمات، ئىزاھات، تەكلىپ ۋە پىكىر، كىتاب تەلەپ قىلىش قاتارلىقلار ئۈچۈن بېكىتىمىزنى زىيارەت قىلىڭ. www.tafseer.info ئېلخەت ئادرېسى : uyg@tafseer.info

١

# قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى

جىمى ھەمدۇسانالار اللہ قا خاستۇر. اللہ نىڭ ئەلچىسى، شۇنداقلا بىزنىڭ سەييىدىمىز، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىگە رەھمەت ۋە سالاملار بولسۇن!

قۇرئان اللہ نىڭ سۆزىدۇر. ئۇنىڭ باشقا سۆزلەرگە بولغان پەزىلىتى اللہ نىڭ مەخلۇقاتلىرىغا بولغان پەزىلىتىگە ئوخشاش ئارتۇقتۇر. تىلنى ئىشلىتىدىغان ئەڭ ئەۋزەل نەرسە قۇرئان ئوقۇشتىن ئىبارەتتۇر.

**۞ قۇرئان ئوقۇشنى ئۆگىنىش، ئۇنى ئۆگىتىش ۋە ئوقۇشنىڭ تۆۋەندىكىدەك كۆپ پەزىلەتلىرى بار:**

۞ قۇرئان ئۆگىتىشنىڭ ئەجرى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىڭلار قۇرئاننى ئۆگەنگەن ۋە ئۇنى ئۆگەتكەنلەردۇر.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

۞ قۇرئان ئوقۇشنىڭ ئەجرى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى اللہ نىڭ كىتابى قۇرئان كەرىمدىن بىر ھەرپ ئوقۇسا، ئۇنىڭغا شۇ بىر ھەرپىنىڭ ئەجرى ئۈچۈن بىر ياخشىلىق يېزىلىدۇ. بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىلىدۇ.» [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

۞ قۇرئان ئۆگىنىش، ياد ئېلىش ۋە ماھارەت بىلەن ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «قۇرئاننى ياد ئالغان ۋە ئۇنى ئەڭ يۇكسەك ماھارەت بىلەن ئوقۇيدىغان ئادەم ھۆرمەتلىك ۋە ياخشى پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇش تەس تۇيۇلسىمۇ، ئۇنى قىينىلىپ ئوقۇغان ئادەمگە ئىككى ھەسسە ئەجىر بولىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] «قۇرئان ئىگىسىگە: قۇرئاننى ئوقۇغىن، ئۆرلىگىن، خۇددى ئۇنى دۇنيادىكى چېغىڭدا تەجۋىد قائىدىلىرىگە سېلىپ ئوقۇغىنىڭدەك، تەجۋىد قائىدىلىرىگە سېلىپ ئوقۇغىن! - دېيىلىدۇ.» [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

خەتتابى مۇنداق دەيدۇ: «ئەسەردە مۇنداق رىۋايەت قىلىنغان: قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ سانى جەننەت دەرىجىلىرىنىڭ سانىغا تەڭ كېلىدۇ. قارىيغا: جەننەتنىڭ دەرىجىلىرىگە قۇرئان ئايەتلىرىدىن ئۆزەڭ ئوقۇغان مىقداردا ئۆرلىگىن! - دېيىلىدۇ. كىمكى قۇرئاننىڭ ھەممىسىنى تولۇق ئوقۇغان بولسا، ئاخىرەتتە جەننەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسىگە ئېرىشىدۇ. كىمكى ئۇنىڭدىن بىر پارە ئوقۇغان بولسا، ئۇ جەننەتتە شۇنچىلىك مىقداردا ئۆرلىيەلەيدۇ. دېمەك، ساۋاب ئوقۇپ توختىغان يەردە تۈگەيدۇ.»

۞ بالىسى قۇرئان ئۆگەنگەن كىشىنىڭ ئەجرى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى قۇرئان ئوقۇسا، ئۇنى ئۆگەنسە ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلسا، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئاتا - ئانىسىغا نۇردىن تاج كىيدۈرۈلىدۇ. تاجنىڭ نۇرى كۈننىڭ نۇرىغا ئوخشاش نۇرلۇقتۇر. ئۇنىڭ ئاتا - ئانىسىغا دۇنيانىڭ پۈتۈن بايلىقىدىن قىممەت ئىككى تون كىيدۈرۈلىدۇ. ئۇلار: بۇ تون بىزگە نېمە ئۈچۈن كىيدۈرۈلدى؟- دەيدۇ. جاۋابەن: پەرزەنتىڭلار قۇرئان ئۆگەنگەنلىكى ئۈچۈن،- دېيىلىدۇ.» [ئىمام ھاكىم رىۋايەت قىلغان]

۞ قۇرئاننىڭ ئاخىرەتتە ئىگىسىگە شاپائەت قىلىدىغانلىقى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «قۇرئان ئوقۇڭلار. شەك - شۈبھىسىزكى، قۇرئان قىيامەت كۈنى ئىگىلىرىگە شاپائەتچى بولۇپ كېلىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] «روزا بىلەن قۇرئان قىيامەت كۈنى بەندىگە شاپائەت قىلىدۇ...» [ئىمام ئەھمەد ۋە ھاكىم رىۋايەت قىلغان]

۞ قۇرئاننى تىلاۋەت قىلىش ۋە ئۇنى دەرس قىلىپ ئوقۇش ئۈچۈن يىغىلغان كىشىلەرنىڭ ئەجرى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «اللہ تائالانىڭ ئۆيلىرىدىن بىرەر ئۆيدە يىغىلىپ، ئۇنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىدىغان ۋە ئۇنى ئۆزئارا دەرس قىلىپ ئوقۇيدىغان ھەرقانداق بىر قەۋمنىڭ ئۈستىگە خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، ئۇلارنى رەھمەت ئورىۋالىدۇ، پەرىشتىلەر قورشىۋالىدۇ، اللہ ئۇلارنى ئۆز دەرگاھىدىكى مەخلۇقاتلارغا سۆزلەپ بېرىدۇ.» [ئىمام ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

**قۇرئان ئوقۇشنىڭ ئەدەپ ـ ئەخلاقلىرى:** ئىبنى كەسىر مۇنداق بىرقانچە ئەدەپ ـ ئەخلاقنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ: قۇرئاننى پاك ھالەتتە تۇتۇشى ۋە پاك ھالەتتە ئوقۇشى، ئۇنى ئوقۇشتىن بۇرۇن مىسۋاك ئىشلىتىشى، ئەڭ چىرايلىق كىيىملىرىنى كىيىشى، قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈپ تۇرۇشى، ئەسنەك تۇتقاندا ئوقۇشتىن توختىشى، ھاجەت چۈشۈپ قالمىسا، گەپ قىلماي داۋاملىق قىرائەتنى ئۈزۈپ قويماسلىقى، زېھنىنى ھازىر تۇتۇشى، ۋەدە قىلىنغان ئايەتلەر ئۈستىدە توختاپ، الله تىن ئۇنى تىلىشى، ئاگاھلاندۇرۇش قىلىنغان ئايەتلەر ئۈستىدە توختاپ، الله قا سىغىنىپ ئۇنىڭدىن پاناھ تىلىشى لازىم. شۇنداقلا قۇرئاننى ئوچۇق تاشلاپ قويماسلىقى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر نەرسە قويماسلىقى لازىم. قارىيلار قىرائەت قىلىشتا بىر ـ بىرى بىلەن بەس ـ بەستە ئۈنلۈك ئوقۇماسلىقى، كوچا ـ كويلاردا ۋە بىھۇدە سورۇنلاردا ئوقۇماسلىقى كېرەك.

**قۇرئاننى قانداق ئوقۇش كېرەك؟** ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىرائىتى ھەققىدە سورالغاندا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سوزۇپ ئوقۇيتتى. مەسىلەن، "بىسمىللاھىررەھمانىررەھىم"نى ئوقۇسا، «بىسمىللاھ»نى بىر سوزاتتى، «ئەررەھمان»نى بىر سوزاتتى، «ئەررەھىم»نىمۇ سوزاتتى.- دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

**قۇرئان ئوقۇش ئەجرىنىڭ ھەسسىلەپ بېرىلىدىغانلىقى:** قۇرئاننى الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ خالىس ھالدا ئوقۇغان ھەرقانداق ئادەمگە ئەجىر بېرىلىدۇ. لېكىن ئۇنى قەلب ھوزۇرى بىلەن، ئوقۇلغان ئايەتلەرنى مۇلاھىزە قىلىپ ۋە چۈشىنىپ ئوقۇغان چاغدا بۇ ئەجىر ھەسسىلەپ كۆپىيىدۇ ۋە چوڭىيىدۇ. شۇنداق بولغاندا، بىر ھەرپكە ئون ھەسسىدىن 700 ھەسسىگىچە، بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ياخشىلىق يېزىلىدۇ.

**بىر كېچە ـ كۈندۈزدە ئوقۇيدىغان مىقدار:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ھەر كۈنى قۇرئاندىن مەلۇم مىقداردا ئوقۇشنى ئۆزلىرىگە ۋەزىپە قىلىۋالغان ئىدى. ئۇلاردىن ھېچكىم قۇرئاننى يەتتە كۈندىن ئاز ۋاقىتتا بىر قېتىم ئۆتكۈزۈشنى ئۆزىگە ئادەت قىلىۋالمىغان ئىدى. ئۇنى ئۈچ كۈندىن ئاز ۋاقىتتا تۈگىتىشنىڭ مەنئى قىلىنغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ.

| |
|---|
| ھۆرمەتلىك قېرىندىشىم! ۋاقتىڭنى قۇرئان ئوقۇش بىلەن ئۆتكۈزۈشكە ھېرىسمەن بولغىن! قانداق ئىش بولۇشتىن قەتئىينەزەر، تاشلىماي ئوقۇش ئۈچۈن ھەر كۈنى مەلۇم مىقداردا ئوقۇشنى ئۆزەڭگە ۋەزىپە قىلىۋالغىن! ئاز بولسىمۇ ھەمىشە ئوقۇش، كۆپ ئوقۇشنى ۋەزىپە قىلىپ، كېيىن ئۇنى تاشلىۋېتىشتىن ياخشىدۇر. ئەگەر غەپلەتتە قېلىپ ياكى ئۇخلاپ قېلىپ ۋەزىپەڭنى ئوقۇيالمىغان بولساڭ، ئەتىسى ئوقۇۋالغىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى ئوقۇيدىغان ۋەزىپىسىنى ئوقۇيالماي ياكى ئۇنىڭ مەلۇم قىسمىنى ئوقۇيالماي ئۇخلاپ قالغان بولۇپ، ئۇنى ئەتىسى بامدات نامىزى بىلەن پېشىن نامىزىنىڭ ئارىلىقىدا ئوقۇۋالسا، ئۇنىڭغا خۇددى ئۇنى كېچىدە ئوقۇغانىنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] قۇرئاننى ئوقۇش، تەجۋىد قائىدىسىگە سېلىپ قىرائەت قىلىش، مۇلاھىزە قىلىش، ئەمەل قىلىش، ئۇنىڭ بىلەن شىپالىق تىلەش تۈرلىرىدىن قايسى بىر تۈرى بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇنى تاشلىۋەتكەن ۋە ئۇنتۇپ قالغان كىشىلەردىن بولۇپ قالمىغىن! |

## سُورَةُ الفَاتِحَةِ




ناهايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بۇ سۈرىنى سۈرە فاتىھە (ئېچىلىش، باشلىنىش) دەپ ئاتاشتىكى سەۋەب، ئۇنىڭ ئەڭ ئاۋۋال نازىل بولغان سۈرە بولغانلىقى ئۈچۈن بولماستىن، قۇرئاننىڭ ئېچىلىشىدىكى سۈرە بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. چۈنكى، قۇرئاننى يازماقچى ياكى ئوقىماقچى بولغان كىشى ئالدى بىلەن مۇشۇ سۈرە بىلەن باشلايدۇ. بۇ سۈرىنى بەزىلەر مەككىدە نازىل بولغان دېسە، بەزىلەر مەدىنىدە نازىل بولغان دەپ قارايدۇ. بۇ سۈرە يەنە ئۇممۇل كىتاب (كىتابلارنىڭ ئانىسى)، سەبئۇلمەسانى (تەكرارلىنىدىغان يەتتە ئايەت)، ھەمدە سۈرىسى، ناماز سۈرىسى، ۋاقىيە سۈرىسى (قوغدىغۇچى) قاتارلىق ناملار بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ.

بۇ سۈرىنىڭ پەزىلىتى ھەققىدە نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەن بولۇپ، بۇلاردىن بىرى ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ﴿ الْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ هِيَ السَّبْعُ الْمَثَانِي ، وَالقُرْآنُ العَظِيْمُ الذِيْ أُوْتِيْتُهُ ﴾ دېگەن باشلانغان بۇ سۈرە قۇرئاننىڭ جەۋھىرىدۇر، نامازدا دائىم تەكرارلىنىدىغان يەتتە ئايەت ۋە ماڭا بېرىلگەن كاتتا قۇرئاندۇر دېگەن ھەدىسىدۇر.

(١) ﴿ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن﴾ بىسمىللاھ قۇرئاندىكى بارلىق سۈرىلەرنىڭ بېشىدىكى بىر ئايەت ئەمەس، بەلكى ئۇ سۈرىلەر ئارىسىنى پەرقلەندۇرۇش ئۈچۈندۇر. ئۇنى ھەر سۈرىنىڭ بېشىدا ئوقۇش مۇستەھەب، ئەمما سۈرە تەۋبىنىڭ بېشىدا ئوقۇش مەكرۇھتۇر.

﴿ئاللاھ﴾ بۇ سۆز پەقەت ئاللاھ تائالا ئۈچۈنلا خاس ئىسىم بولۇپ، ئۇ زاتتىن باشقىسىغا بۇ ئىسىم قوللىنىلمايدۇ.

﴿ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان﴾ بۇ ئىككى سۈپەت رەھمەت سۆزىدىن تۈرلەنگەن بولۇپ، رەھمان (شەپقەتلىك) دېگەن سۈپەت ئاللاھ تىن باشقىغا ئىشلىتىلمەيدۇ.

(٢) ﴿جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ قا خاستۇر﴾ ھەمدى ئېيتىش پەقەت تىل ئارقىلىقلا ئىپادىلىنىدۇ. ئەمما شۈكرى ئېيتىش بولسا تىل، قەلب ۋە ئەزالار ئارقىلىق بولىدۇ. شۈكۈر قىلىش بېرىلگەن نېمەتكە قارىتا بولىدۇ. ئەمما ھەمدى ئېيتىش بولسا، ماختالغۇچىنىڭ مۇكەممەل ئىكەنلىكىگە بولىدۇ. ھەمدى ۋە شۈكۈرلەر ئاللاھ تائالاغا بولسۇن!

(٣) ﴿ئاللاھ ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر﴾ ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالا يۇقىرىدا ئۆزىنى پۈتۈن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ھەيۋەتلىك سۈپەتلىرىنى زىكىر قىلغاندىن كېيىنلا ئۆزىنىڭ شەپقەت ۋە مېھرىدىن ئىبارەت سۈپىتىنى زىكىر قىلدى. بۇ سۈپەتلەر بەندىلەرنىڭ قورقۇش ۋە ئۈمىد ئىچىدە ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىشىغا تۈرتكە بولىدۇ.

(٤) ﴿قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر﴾ يەنى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالا بەندىلەرگە مۇكاپات ياكى جازا بېرىدىغان كۈننىڭ ئىگىسىدۇر.

(٥) ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز﴾ بۇ ئايەتتە ئىبادەت قىلىشنى ياردەم سوراشتىن ئىلگىرى كەلتۈرۈشتىكى سەۋەب، بىرىنچىسى ئىككىنچىسىگە ۋەسىلە بولىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئايەتنى مۇنداق تەپسىر قىلغان: ئى ئاللاھ! سېنىلا بىر دەپ ئۇلۇغلايمىز، سەندىنلا قورقىمىز، سېنىڭ تائىتىڭگە ۋە بارلىق ئىشلىرىمىزغا سەندىنلا ياردەم سورايمىز!

(٦) ﴿بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن﴾ باشلاش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى مۇۋەپپەق قىلىش ئارقىلىق باشلاش، بۇ خىل باشلاش ئاللاھ تائالاغىلا خاستۇر. بۇ ھەقتە ئايەتتە مۇنداق كەلگەن: ﴿شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن ئاللاھ ئۆزى خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ﴾[سۈرە قەسەس 56ـ ئايەت].

ئىككىنچىسى، كۆرسىتىپ ۋە يېتەكلەپ قويۇش بولۇپ، بۇ پەيغەمبەرلەر ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولغان ئۆلىما، دەۋەتچىلەر ئۈچۈندۇر. بۇ ھەقتە ئايەتتە مۇنداق كەلگەن: ﴿شەك ـ شۈبھىسىزكى، سەن توغرا يولغا باشلايسەن﴾ [سۈرە شۇرا 52 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

يۇقۇرىدىكى ئايەت باشلاشنىڭ ئىككىلا تۈرىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا ياخشىلىققا مۇۋەپپەق قىلغۇچى ۋە بىزگە توغرا يول كۆرسىتىشى ئۈچۈن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكۈچىدۇر. ئايەتتىكى توغرا يول ئىسلام يولىدۇر.

(٧) ﴿غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ يولىغا ئەمەس﴾ يەنى يەھۇدىيلارنىڭ يولىغا ئەمەس. چۈنكى يەھۇدىيلار ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ قەستەن يولدىن چىققانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىگە لايىق بولغان. ئىمام ئەھمەد ۋە ئىبنى ماجە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەھۇدىلار ھېچ نەرسىگە سىلەرنىڭ سالام قىلىش ۋە ئامىن دېيىشىڭلارغا ھەسەت قىلغاندەك ھەسەت قىلمىغان. ﴿ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس﴾ يەنى خرىستىئانلارنىڭ يولىغا ئەمەس. چۈنكى خرىستىئانلار ھەقتىن بىلمەي ئېزىپ كەتكەن. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە ئاشكارا ئازغۇنلۇقتىدۇر. ﴿سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن)!﴾ بۇلار ئاللاھ تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدە تىلغا ئېلىنغان: ﴿كىملەركى ئاللاھ قا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇلار (ئاخىرەتتە) ئاللاھ نىڭ نېئمىتىگە ئېرىشكەن پەيغەمبەرلەر، سىددىقلار﴾ يەنى يۇقىرى دەرىجىلىك پەيغەمبەرلەر ۋە شېھىتلار، ﴿شېھىتلار ۋە ياخشىلار بىلەن بىللە بولىدۇ، ئۇلار نېمىدېگەن ياخشى ھەمراھلار﴾ [سۈرە نىسا 69 ـ ئايەت].

ئامىن نىڭ مەنىسى: ئى ئاللاھ! دۇئالىرىمىزنى ئىجابەت قىلغىن! ـ دېگەن بولىدۇ.

سُورَةُ المُجَادلَةِ — ترتيبها ٥٨ — آياتها ٢٢

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قَدۡ سَمِعَ ٱللَّهُ قَوۡلَ ٱلَّتِي تُجَٰدِلُكَ فِي زَوۡجِهَا وَتَشۡتَكِيٓ إِلَى ٱللَّهِ
وَٱللَّهُ يَسۡمَعُ تَحَاوُرَكُمَآۚ إِنَّ ٱللَّهَ سَمِيعُۢ بَصِيرٌ ﴿١﴾ ٱلَّذِينَ يُظَٰهِرُونَ
مِنكُم مِّن نِّسَآئِهِم مَّا هُنَّ أُمَّهَٰتِهِمۡۖ إِنۡ أُمَّهَٰتُهُمۡ إِلَّا ٱلَّٰٓـِٔي
وَلَدۡنَهُمۡۚ وَإِنَّهُمۡ لَيَقُولُونَ مُنكَرٗا مِّنَ ٱلۡقَوۡلِ وَزُورٗاۚ وَإِنَّ
ٱللَّهَ لَعَفُوٌّ غَفُورٞ ﴿٢﴾ وَٱلَّذِينَ يُظَٰهِرُونَ مِن نِّسَآئِهِمۡ ثُمَّ يَعُودُونَ
لِمَا قَالُواْ فَتَحۡرِيرُ رَقَبَةٖ مِّن قَبۡلِ أَن يَتَمَآسَّاۚ ذَٰلِكُمۡ تُوعَظُونَ
بِهِۦۚ وَٱللَّهُ بِمَا تَعۡمَلُونَ خَبِيرٞ ﴿٣﴾ فَمَن لَّمۡ يَجِدۡ فَصِيَامُ شَهۡرَيۡنِ
مُتَتَابِعَيۡنِ مِن قَبۡلِ أَن يَتَمَآسَّاۖ فَمَن لَّمۡ يَسۡتَطِعۡ فَإِطۡعَامُ سِتِّينَ
مِسۡكِينٗاۚ ذَٰلِكَ لِتُؤۡمِنُواْ بِٱللَّهِ وَرَسُولِهِۦۚ وَتِلۡكَ حُدُودُ ٱللَّهِۗ
وَلِلۡكَٰفِرِينَ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿٤﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ يُحَآدُّونَ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥ كُبِتُواْ
كَمَا كُبِتَ ٱلَّذِينَ مِن قَبۡلِهِمۡۚ وَقَدۡ أَنزَلۡنَآ ءَايَٰتِۭ بَيِّنَٰتٖۚ وَلِلۡكَٰفِرِينَ
عَذَابٞ مُّهِينٞ ﴿٥﴾ يَوۡمَ يَبۡعَثُهُمُ ٱللَّهُ جَمِيعٗا فَيُنَبِّئُهُم بِمَا
عَمِلُوٓاْۚ أَحۡصَىٰهُ ٱللَّهُ وَنَسُوهُۚ وَٱللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَيۡءٖ شَهِيدٌ ﴿٦﴾

## 58 ـ سۈرە مۇجادەلە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 22 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھەر نەرسىنى ناھايىتى ياخشى ئاڭلىغۇچى اللە بۈيۈكتۇركى، مەن ھەقىقەتەن سۆئىلەبەنىڭ قىزى خەۋلەنىڭ قىلىۋاتقان سۆزلىرىدىن بەزىلىرىنى ئاڭلاپ، بەزىلىرىنى ئاڭلىيالماي تۇراتتىم، ئۇ ئېرى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شىكايەت قىلىپ: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى؟ ياشلىق باھارىمنى تۈگەتتى. مەن ئۇنىڭغا نۇرغۇن پەرزەنت تۇغۇپ بەردىم. مانا ئەمدى مەن ياشىنىپ قالغاندا ۋە تۇغۇتتىن توختىغان چېغىمدا ئۇ مېنى زىھار قىلدى. ئى اللە! مەن بۇ ھەقتە ساڭا شىكايەت قىلىمەن،ـ دېدى. ئۇ بۇ سۆزلەرنى قىلىپ ئانچە ئۇزاق ئۆتمەيلا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: ﴿اللە ھەقىقەتەن ئېرى توغرىسىدا سەن بىلەن مۇنازىرىلەشكەن ۋە اللە قا شىكلەيەت قىلغان ئايالنىڭ سۆزىنى ئاڭلىدى، اللە ئىككىڭلارنىڭ سۆزلىشىڭلارنى ئاڭلاپ تۇرىدۇ، اللە ھەقىقەتەن ئاڭلىغۇچىدۇر، كۆرگۈچىدۇر﴾ دېگەن ئايەتنى ئېلىپ چۈشتى. ئۇنىڭ ئېرى ئەنسارىلاردىن ئەۋس ئىبنى سامىت دېگەن كىشى ئىدى.

**2** ﴿سىلەردىن ئاياللىرىنى زىھار قىلغانلارنىڭ﴾ يەنى ئاياللىرىنى ئانىلىرىمىزنىڭ ئۇچىلىرىغا ئوخشاش دېگۈچىلەرنىڭ ﴿ئاياللىرى ئۇلارنىڭ ئانىلىرى ئەمەستۇر، پەقەت ئۇلارنى تۇغقان ئاياللارلا ئۇلارنىڭ ئانىلىرىدۇر، ھالبۇكى، ئۇلار ئەلۋەتتە يامان سۆزنى، يالغان سۆزنى قىلىدۇ﴾ يەنى زىھار قىلغۇچىلار ئانىلىرىنى ئۆزلىرى بىر تۆشەكتە بىللە بولىدىغان ئاياللىرىغا ئوخشىتىش ئارقىلىق ئانىلىرىغا قاتتىق ئىھانەت قىلغۇچىلاردۇر. ﴿اللە، شەك ـ شۈبھىسىزكى، (تەۋبە قىلغۇچىنى) ئەپۇ قىلغۇچىدۇر، مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر﴾.

**3** ﴿ئاياللىرىنى زىھار قىلىپ، ئاندىن قىلغان سۆزىگە (يەنى زىھار قىلغانلىقىغا) پۇشايمان قىلغانلار﴾ يەنى باشقىدىن بىرگە بولۇش ئويىدا بولغانلار ﴿(ئەر ـ ئايال ئىككىسى) يېقىنچىلىق قىلىشتىن ئىلگىرى بىر قۇلنى ئازاد قىلىشى لازىم. بۇنىڭ بىلەن سىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنىدۇ، اللە سىلەرنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾.

**4** ﴿(ئازاد قىلىشقا) قۇلى يوق ئادەم﴾ يەنى ئۆزىدە بولمىسا ياكى پۇلى بولمىسا ۋەياكى سېتىۋالاي دېسە بازاردا بولمىسا، ﴿ئايالى بىلەن يېقىنچىلىق قىلىشتىن ئىلگىرى، ئۇدا ئىككى ئاي روزا تۇتۇشى لازىم﴾ يەنى ئىككى ئاي روزا تۇتۇش جەريانىدا ئۈزرىسىز ئېغىز ئىچىپ قالسا ياكى مەيلى كېچىدە ۋە ياكى كۈندۈزدە ئايالى بىلەن يېقىنچىلىق قىلىپ قالسا، شۇ ئىككى ئايلىق روزىنى قايتىدىن ئۈزۈلدۈرمەي تۇتىشى كېرەك. قېرىلىق ياكى كېسەللىك سەۋەبى بىلەن روزا تۇتۇشقا ﴿قادىر بولالمىغان ئادەم﴾ 60 مىسكىنگە بىر ۋاخ تاماق بېرىشى لازىم. يەنى ھەربىر مىسكىنگە بۇغداي، خورما ۋە گۈرۈشكە ئوخشاش يېمەكلىكنى يېرىم سادىن پىشۇرۇپ ياكى شۇنداق بېرىپ تويغۇزۇشى كېرەك. ﴿بۇ (ئەھكام) اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى (ئەمر قىلغان ئىشلارغا) تەستىق قىلىشىڭلار ئۈچۈن (بايان قىلىندى). بۇلار اللە نىڭ قانۇنىدۇر، (بۇ قانۇننى) ئىنكار قىلغۇچىلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾.

**5** ﴿شۈبھىسىزكى، اللە بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلار ئۇلاردىن بۇرۇنقىلار ھالاك قىلىنغاندەك ھالاك قىلىنىدۇ، بىز ھەقىقەتەن﴾ ھالال، ھارام، پەرز ۋە ئەھكاملارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ﴿روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق، كاپىرلار خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾

**6** ﴿ئۇ كۈندە اللە ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى تىرىلدۈرىدۇ﴾ تىرىلدۈرۈلمىگەن ھېچبىرى قالمايدۇ. ﴿ئۇلارنىڭ (دۇنيادىكى چاغدا قىلغان) قىلمىشلىرىنى ئېيتىپ بېرىدۇ، اللە ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى (نامە ـ ئەمالىغا) خاتىرىلەپ قويغان، ئۇلار بولسا﴾ خاتىرىلەپ قويمىغاچقا ﴿ئۇنتۇپ قالغان﴾ ئۇلار قىلغان ئەتكەنلىرىنى نامە ـ ئەمەل دەپتەرلىرىدىن كۆرىدۇ. ﴿اللە ھەممە نەرسىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

أَلَمْ تَرَ أَنَّ ٱللَّهَ يَعْلَمُ مَا فِى ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِى ٱلْأَرْضِ ۖ مَا يَكُونُ مِن نَّجْوَىٰ ثَلَٰثَةٍ إِلَّا هُوَ رَابِعُهُمْ وَلَا خَمْسَةٍ إِلَّا هُوَ سَادِسُهُمْ وَلَآ أَدْنَىٰ مِن ذَٰلِكَ وَلَآ أَكْثَرَ إِلَّا هُوَ مَعَهُمْ أَيْنَ مَا كَانُوا۟ ۖ ثُمَّ يُنَبِّئُهُم بِمَا عَمِلُوا۟ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ بِكُلِّ شَىْءٍ عَلِيمٌ ﴿٧﴾ أَلَمْ تَرَ إِلَى ٱلَّذِينَ نُهُوا۟ عَنِ ٱلنَّجْوَىٰ ثُمَّ يَعُودُونَ لِمَا نُهُوا۟ عَنْهُ وَيَتَنَٰجَوْنَ بِٱلْإِثْمِ وَٱلْعُدْوَٰنِ وَمَعْصِيَتِ ٱلرَّسُولِ وَإِذَا جَآءُوكَ حَيَّوْكَ بِمَا لَمْ يُحَيِّكَ بِهِ ٱللَّهُ وَيَقُولُونَ فِىٓ أَنفُسِهِمْ لَوْلَا يُعَذِّبُنَا ٱللَّهُ بِمَا نَقُولُ ۚ حَسْبُهُمْ جَهَنَّمُ يَصْلَوْنَهَا ۖ فَبِئْسَ ٱلْمَصِيرُ ﴿٨﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ إِذَا تَنَٰجَيْتُمْ فَلَا تَتَنَٰجَوْا۟ بِٱلْإِثْمِ وَٱلْعُدْوَٰنِ وَمَعْصِيَتِ ٱلرَّسُولِ وَتَنَٰجَوْا۟ بِٱلْبِرِّ وَٱلتَّقْوَىٰ ۖ وَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ ٱلَّذِىٓ إِلَيْهِ تُحْشَرُونَ ﴿٩﴾ إِنَّمَا ٱلنَّجْوَىٰ مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ لِيَحْزُنَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَلَيْسَ بِضَآرِّهِمْ شَيْـًٔا إِلَّا بِإِذْنِ ٱللَّهِ ۚ وَعَلَى ٱللَّهِ فَلْيَتَوَكَّلِ ٱلْمُؤْمِنُونَ ﴿١٠﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ إِذَا قِيلَ لَكُمْ تَفَسَّحُوا۟ فِى ٱلْمَجَٰلِسِ فَٱفْسَحُوا۟ يَفْسَحِ ٱللَّهُ لَكُمْ ۖ وَإِذَا قِيلَ ٱنشُزُوا۟ فَٱنشُزُوا۟ يَرْفَعِ ٱللَّهُ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ مِنكُمْ وَٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْعِلْمَ دَرَجَٰتٍ ۚ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ ﴿١١﴾

7 ﴿الله نىڭ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى﴾ ئاسمان - زېمىندە ھېچ نەرسىنىڭ ئۇ زاتقا مەخپىي ئەمەسلىكىنى ﴿بىلمەمسەن؟ ئۈچ ئادەم پىچىرلىشىدىكەن، الله ئۇلارنىڭ تۆتىنچىسىدۇر، بەش ئادەم پىچىرلىشىدىكەن، الله ئۇلارنىڭ ئالتىنچىسىدۇر، مەيلى ئۇنىڭدىن ئاز ياكى كۆپ ئادەم پىچىرلاشسۇن، ئۇلار قەيەردە بولمىسۇن، الله ھامان ئۇلار بىلەن بىللىدۇر﴾ ئۇلارنىڭ نېمە دېيىشكەنلىرىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ﴿ئاندىن قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى﴾ ئۇلارنىڭ پىچىرلىشىشلىرىنىڭ مەخپىي قالمايدىغانلىقىنى ئۇلارغا بىلدۈرۈپ قويۇش ۋە ئۆز ئارا يامان غەرەزلىك پىچىرلىشىشلارنىڭ دەككىسىنى بېرىش ۋە يېغىلىتىش ئۈچۈن ﴿الله ئۇلارغا ئېيتىپ بېرىدۇ، الله ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى تولۇق بىلگۈچىدۇر﴾.

8 ﴿پىچىرلىشىشتىن مەنئى قىلىنغان، ئاندىن مەنئى قىلىنغان نەرسىگە قايتقان كىشىلەرنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾ ئەينى زاماندا مۇسۇلمانلاردىن بىرەر كىشى يەھۇدىيلارنىڭ ئالدىدىن ئۆتسە، ئۇ كىشىنىڭ يامانلىقىنى گۇمان قىلىپ قېلىشى ئۈچۈن، ئۇلار ئۆز ئارا پىچىرلىشاتتى. شۇنىڭ بىلەن، الله تائالا ئۇلارنى بۇ قىلمىشىدىن توسقان بولسىمۇ ئۇلار يانمىدى. ﴿ئۇلار گۇناھ بىلەن﴾ يەنى مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلىك قىلىش، ئەزىيەت بېرىش ئۈچۈن يالغانچىلىق ۋە زۇلۇم قىلىشقا ئوخشاش قىلمىشلار بىلەن ﴿زۇلۇم بىلەن ۋە پەيغەمبەرگە قارشى تۇرۇش بىلەن پىچىرلىشىدۇ، ئۇلار سېنىڭ يېنىڭغا كەلگەندە، الله ساڭا سالام قىلىشتا قوللانمىغان سۆزلەر بىلەن سالام قىلىدۇ﴾ يەھۇدىيلار كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئەسسامە ئەلەيكۇم (ساڭا ئۆلۈم كەلسۇن)! - دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ ئۇلارغا: ۋەئەلەيكۇم (سىلەرگىمۇ كەلسۇن)! - دەپ جاۋاب بېرەتتى. ﴿ئۇلار ئۆز ئىچىدە: الله نېمىشقا بۇ سۆزىمىز بىلەن بىزنى جازالىمايدۇ! دەيدۇ﴾ يەنى ئۇلار: ئەگەر مۇھەممەد ھەق پەيغەمبەر بولسا، نېمە ئۈچۈن بىزنىڭ ئۆلۈم تىلەپ قىلغان سالىمىمىزغا بەرگەن سىلەرگىمۇ كەلسۇن! دېگەن دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، بىزگە ئۆلۈم ئەۋەتمەيدۇ - دېيىشىدۇ. ئۇلارغا ﴿دوزاخ ئۇلارغا كۇپايىدۇر، ئۇلار دوزاخقا كىرىدۇ، دوزاخ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾.

9 ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر پىچىرلاشساڭلار﴾ يەھۇدىي ۋە مۇناپىقلاردەك ﴿گۇناھ زۇلۇم ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىش توغرىسىدا پىچىرلاشماڭلار، ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىق توغرىسىدا پىچىرلىشىڭلار، سىلەر الله دىن قورقۇڭلار، سىلەر ئۇنىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر﴾.

10 ﴿گۇناھ توغرىسىدا پىچىرلىشىش﴾ يەنى پەيغەمبەرگە ئاسىيلىق قىلىش، دۈشمەنلىك قىلىش ۋە گۇناھ ئۆتكۈزۈش ئارقىلىق ﴿مۆمىنلەرنى قايغۇغا سېلىش ئۈچۈن شەيتان تەرىپىدىن بولغاندۇر، (بۇنداق پىچىرلىشىش) الله نىڭ ئىرادىسى بولمىسىلا مۆمىنلەرگە ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، مۆمىنلەر الله قا تەۋەككۇل قىلسۇن﴾ يەنى بارلىق ئىشلىرىنى الله قا تاپشۇرۇش، شەيتاننىڭ چىرايلىق كۆرسەتكەن نەرسىلىرىگە پىسەنت قىلماستىن، پەقەت الله قىلا سىغىنىپ شەيتاننىڭ شەررىدىن پاناھ تىلىسۇن! ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم قاتارلىقلار ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزئارا پىچىرلىشىش ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر سىلەر ئۈچ كىشى بولساڭلار، بىرىنى قارىتىپ قويۇپ ئىككىڭلار پىچىرلاشماڭلار. بۇنداق قىلساڭلار، ئۇ كىشىنىڭ كۆڭلى يېرىم بولۇپ قالىدۇ.

11 ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەگەر (سورۇندا) بەزىلەر سىلەرگە: ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار دېسە﴾ الله تائالا مۆمىنلەرنى سورۇنلاردا بىر - بىرىنى قىستىماي، ئۆزئارا ئورۇن بوشىتىپ بېرىشتەك گۈزەل ئەخلاققا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار، الله سىلەرگە (رەھمىتىنى ۋە جەننىتىنى) كېڭەيتىپ بېرىدۇ﴾ مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سورۇنىدا بىر - بىرى بىلەن بەسلىشەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۆزئارا ئورۇن چىقىرىپ بېرىشكە بۇيرۇلىدۇ. بۇ ئايەتتىكى ھۆكۈم مەيلى ئۇ ئۇرۇش مەيدانلىرى بولسۇن ياكى زىكىر سورۇنلىرى بولسۇن ۋەياكى جۈمە خۇتبىسى ئوقۇلغان ئورۇن بولسۇن، بارلىق ياخشىلىق ئۈچۈن ۋە ئەجىر بېرىلىدىغان، مۇسۇلمانلار يىغىلغان سورۇنلار ئۈچۈن ئومۇمىي بولۇپ، ھەر بىر كىشى ئىلگىرى كېلىپ ئولتۇرىۋالغان ئورنىغا ھەقلىقتۇر. لېكىن ئۇ قېرىنداشلىرىغا يېنىدىن ئورۇن بوشىتىپ بېرىشى كېرەك.

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِذَا نَـٰجَيۡتُمُ ٱلرَّسُولَ فَقَدِّمُواْ بَيۡنَ يَدَيۡ نَجۡوَىٰكُمۡ صَدَقَةٗۚ ذَٰلِكَ خَيۡرٞ لَّكُمۡ وَأَطۡهَرُۚ فَإِن لَّمۡ تَجِدُواْ فَإِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٌ ﴿١٢﴾ ءَأَشۡفَقۡتُمۡ أَن تُقَدِّمُواْ بَيۡنَ يَدَيۡ نَجۡوَىٰكُمۡ صَدَقَٰتٖۚ فَإِذۡ لَمۡ تَفۡعَلُواْ وَتَابَ ٱللَّهُ عَلَيۡكُمۡ فَأَقِيمُواْ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتُواْ ٱلزَّكَوٰةَ وَأَطِيعُواْ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥۚ وَٱللَّهُ خَبِيرُۢ بِمَا تَعۡمَلُونَ ﴿١٣﴾ ۞ أَلَمۡ تَرَ إِلَى ٱلَّذِينَ تَوَلَّوۡاْ قَوۡمًا غَضِبَ ٱللَّهُ عَلَيۡهِم مَّا هُم مِّنكُمۡ وَلَا مِنۡهُمۡ وَيَحۡلِفُونَ عَلَى ٱلۡكَذِبِ وَهُمۡ يَعۡلَمُونَ ﴿١٤﴾ أَعَدَّ ٱللَّهُ لَهُمۡ عَذَابٗا شَدِيدًاۖ إِنَّهُمۡ سَآءَ مَا كَانُواْ يَعۡمَلُونَ ﴿١٥﴾ ٱتَّخَذُوٓاْ أَيۡمَٰنَهُمۡ جُنَّةٗ فَصَدُّواْ عَن سَبِيلِ ٱللَّهِ فَلَهُمۡ عَذَابٞ مُّهِينٞ ﴿١٦﴾ لَّن تُغۡنِيَ عَنۡهُمۡ أَمۡوَٰلُهُمۡ وَلَآ أَوۡلَٰدُهُم مِّنَ ٱللَّهِ شَيۡـًٔاۚ أُوْلَـٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِۖ هُمۡ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿١٧﴾ يَوۡمَ يَبۡعَثُهُمُ ٱللَّهُ جَمِيعٗا فَيَحۡلِفُونَ لَهُۥ كَمَا يَحۡلِفُونَ لَكُمۡۖ وَيَحۡسَبُونَ أَنَّهُمۡ عَلَىٰ شَيۡءٍۚ أَلَآ إِنَّهُمۡ هُمُ ٱلۡكَٰذِبُونَ ﴿١٨﴾ ٱسۡتَحۡوَذَ عَلَيۡهِمُ ٱلشَّيۡطَٰنُ فَأَنسَىٰهُمۡ ذِكۡرَ ٱللَّهِۚ أُوْلَـٰٓئِكَ حِزۡبُ ٱلشَّيۡطَٰنِۚ أَلَآ إِنَّ حِزۡبَ ٱلشَّيۡطَٰنِ هُمُ ٱلۡخَٰسِرُونَ ﴿١٩﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ يُحَآدُّونَ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥٓ أُوْلَـٰٓئِكَ فِي ٱلۡأَذَلِّينَ ﴿٢٠﴾ كَتَبَ ٱللَّهُ لَأَغۡلِبَنَّ أَنَا۠ وَرُسُلِيٓۚ إِنَّ ٱللَّهَ قَوِيٌّ عَزِيزٞ ﴿٢١﴾

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم ئۆزى ئولتۇرۇش ئۈچۈن يەنە بىر ئادەمنى ئورنىدىن تورغۇزىۋەتمىسۇن. لېكىن يىغىلىپراق ئولتۇرۇپ، ئورۇن چىقىرىپ بەرسۇن. ﴿ئەگەر سىلەرگە (باشقىلارغا ئورۇن بوشىتىپ بېرىش ئۈچۈن): ئورنۇڭلاردىن تۇرۇپ بېرىڭلار دېيىلسە، ئورنۇڭلاردىن تۇرۇپ بېرىڭلار﴾ يەنى ئولتۇرغانلارنىڭ بىرەيدىن ئىلىم ئەھلىلىرى ۋە پەزىلەت ئىگىلىرى ئۈچۈن ئورۇن بوشىتىپ بېرىش تەلەپ قىلىنسا، ئورۇن بوشىتىپ بەرسۇن. ﴿اللە سىلەردىن ئىمان ئېيتقانلار ۋە ئىلىم بېرىلگەنلەرنى بىر قانچە دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ﴾ يەنى ئىلىم بېرىلگەنلەرنىڭ دەرىجىسى دۇنيادا ھۆرمەتلىك قىلىش، ئاخىرەتتە ساۋاپ بېرىش ئارقىلىق يۇقىرى بولىدۇ. كىمكى ئىمان بىلەن ئىلىمنى ئۆزىگە جەم قىلسا، اللە ئۇنىڭغا ئىمانىنىڭ سەۋەبىدىن بىر قانچە ۋە ئىلىمىنىڭ سەۋەبىدىن بىرقانچە دەرىجە ئاتا قىلىدۇ. سورۇنلاردا ئابرۇيلۇق بولۇشى شۇ دەرىجىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. ﴿اللە سىلەرنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەردار﴾.

12 ﴿ئى مۆمىنلەر! پەيغەمبەر بىلەن مەخپىي سۆزلەشمەكچى بولساڭلار، ئالدى بىلەن (يوقسۇللارغا) سەدىقە بېرىپ، ئاندىن سۆزلىشىڭلار﴾ يەنى بىرەر ئىش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەخپىي سۆزلەشمەكچى بولساڭلار، ئالدى بىلەن بىرەر نەرسە سەدىقە قىلىڭلار. بۇ ئايەت نازىل بولغاندىن كېيىن، ئەھلى باتىللار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەخپىي سۆزلىشىشتىن توختىدى. چۈنكى ئۇلار سەدىقە بەرمەيتتى. ئىسلام ئەھلى ئۈچۈنمۇ ئېغىر كەلدى. چۈنكى ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمى سەدىقە بېرىشتىن ئاجىز كېلەتتى. ئاندىن اللە تائالا تۆۋەندىكى ئايەتتە بۇ ھۆكۈمنى يەڭگىللىتىپ مۇنداق دېدى: ﴿بۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىراقتۇر ۋە پاكىراقتۇر، ئەگەر (سەدىقە قىلىدىغان نەرسە) تاپالمىساڭلار (سىلەرگە گۇناھ بولمايدۇ)، چۈنكى اللە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾.

13 ﴿سىلەر رەسۇلۇللاھ بىلەن مەخپىي سۆزلىشىشتىن ئىلگىرى سەدىقىلەر بېرىشتىن (كەمبەغەل بولۇپ قالىمىز دەپ قورقتۇڭلارمۇ؟﴾ مۇقاتىل مۇنداق دەيدۇ: بۇ ھۆكۈم ئون كۈن داۋام قىلدى. ئاندىن ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. ﴿سىلەر سەدىقە بەرمىدىڭلار، اللە سىلەرنى ئەپۇ قىلدى﴾ ئەگەر سەدىقە قىلىش ئېغىر كەلسە ﴿ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، اللە قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار. قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن اللە تولۇق خەۋەرداردۇر﴾ قىلغان ئىشلىرىڭلارغا تولۇق مۇكاپات ياكى جازا بەرگۈچىدۇر.

14 ﴿اللە نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغان قەۋمنى ئۇلارنىڭ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾ ئۇلار يەھۇدىيلارنى دوست تۇتقان مۇناپىقلار بولۇپ، ﴿ئۇلار سىلەرگىمۇ ۋە ئۇ قەۋمگىمۇ (يەنى يەھۇدىيلارغىمۇ) مەنسۇپ ئەمەس﴾ اللە تائالا ئۇلار ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇناپىقلار كۇفرى بىلەن ئىمان ئارىسىدا ئارىسالدى بولۇپ تۇرىدۇ، نە ئۇلارغا، نە بۇلارغا مەنسۇب ئەمەس (يەنى مۆمىنلەرگىمۇ كاپىرلارغىمۇ مەنسۇب ئەمەس)﴾ [سۈرە نىسا 143 ـ ئايەت]. ﴿ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ يالغاندىن قەسەم ئىچىدۇ﴾ ئۇلار: بىز مۇسۇلمان دەپ قەسەم ئىچىدۇ ياكى: بىز يەھۇدىيلارغا خەۋەر يەتكۈزمىدۇق دەپ قەسەم ئىچىدۇ.

15 ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنىڭ ناچارلىقىدىن ﴿ئۇلارغا اللە قاتتىق ئازاب تەييارلىدى، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى نېمىدېگەن يامان!﴾.

16 ﴿ئۇلار (يالغان) قەسەملىرىنى قالقان قىلىۋالدى﴾ ئۇلار: بىز مۇسۇلمان دەپ قەسەم ئىچىش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ كاپىرلىقىنى يوشۇرۇپ ئۆلۈمدىن قۇتۇلىۋالدى. ئۇلارنىڭ ئىمانلىرى پەقەت دۇنيادا جانلىرىنى ساقلاپ قالىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ تىللىرى ئىمان ئېيتقان بىلەن دىللىرى ئىمان ئېيتمىغان. ﴿كىشىلەرنى اللە نىڭ يولىدىن توستى﴾ ئۇلار مۇسۇلمانلارنى ئاجىز ۋە ئەخمەق كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن باشقىلارنى ئىسلامغا كىرىشتىن توسۇپ قويىدۇ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ شەۋكىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. ﴿ئۇلار خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾.

17 ﴿ئۇلارنىڭ ماللىرى ۋە بالىلىرى (ئۇلارغا ئاخىرەتتە بولىدىغان) اللە نىڭ ئازابىدىن ھېچ نەرسىنى دەپئى قىلالمايدۇ، ئەنە شۇلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر﴾.

لَّا تَجِدُ قَوۡمٗا يُؤۡمِنُونَ بِٱللَّهِ وَٱلۡيَوۡمِ ٱلۡأٓخِرِ يُوَآدُّونَ مَنۡ
حَآدَّ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥ وَلَوۡ كَانُوٓاْ ءَابَآءَهُمۡ أَوۡ أَبۡنَآءَهُمۡ
أَوۡ إِخۡوَٰنَهُمۡ أَوۡ عَشِيرَتَهُمۡۚ أُوْلَٰٓئِكَ كَتَبَ فِي قُلُوبِهِمُ
ٱلۡإِيمَٰنَ وَأَيَّدَهُم بِرُوحٖ مِّنۡهُۖ وَيُدۡخِلُهُمۡ جَنَّٰتٖ تَجۡرِي
مِن تَحۡتِهَا ٱلۡأَنۡهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَاۚ رَضِيَ ٱللَّهُ عَنۡهُمۡ وَرَضُواْ
عَنۡهُۚ أُوْلَٰٓئِكَ حِزۡبُ ٱللَّهِۚ أَلَآ إِنَّ حِزۡبَ ٱللَّهِ هُمُ ٱلۡمُفۡلِحُونَ ﴿٢٢﴾

## سُورَةُ الحَشۡرِ

ترتيبها ٥٩ — آياتها ٢٤

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

سَبَّحَ لِلَّهِ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۖ وَهُوَ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ
﴿١﴾ هُوَ ٱلَّذِيٓ أَخۡرَجَ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ مِنۡ أَهۡلِ ٱلۡكِتَٰبِ مِن دِيَٰرِهِمۡ
لِأَوَّلِ ٱلۡحَشۡرِۚ مَا ظَنَنتُمۡ أَن يَخۡرُجُواْۖ وَظَنُّوٓاْ أَنَّهُم مَّانِعَتُهُمۡ
حُصُونُهُم مِّنَ ٱللَّهِ فَأَتَىٰهُمُ ٱللَّهُ مِنۡ حَيۡثُ لَمۡ يَحۡتَسِبُواْۖ وَقَذَفَ
فِي قُلُوبِهِمُ ٱلرُّعۡبَۚ يُخۡرِبُونَ بُيُوتَهُم بِأَيۡدِيهِمۡ وَأَيۡدِي ٱلۡمُؤۡمِنِينَ
فَٱعۡتَبِرُواْ يَٰٓأُوْلِي ٱلۡأَبۡصَٰرِ ﴿٢﴾ وَلَوۡلَآ أَن كَتَبَ ٱللَّهُ عَلَيۡهِمُ
ٱلۡجَلَآءَ لَعَذَّبَهُمۡ فِي ٱلدُّنۡيَاۖ وَلَهُمۡ فِي ٱلۡأٓخِرَةِ عَذَابُ ٱلنَّارِ ﴿٣﴾

**18** ﴿ئۇ كۈندە اللە ئۆلگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى تىرىلدۈرىدۇ، ئۇلار (دۇنيادىكى چاغلىرىدا بىز مۇسۇلمانمىز دەپ يالغاندىن) سىلەرگە قەسەم ئىچكەندەك اللە قا قەسەم ئىچىدۇ﴾. ئۇلار قىيامەت كۈنىمۇ قەسەم ئىچىپ: ئى رەببىمىز! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، بىز بۇنى قىلمىدۇق دەيدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ قاتتىق بەدبەخت ئىكەنلىكىنىڭ سەۋەبىدىندۇر. قىيامەت كۈنىدە بارلىق نەرسىلەرنىڭ ئۇنتۇلۇشى قىيىن بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئەمەلىيەت ئاللىقاچان ئاشكارا بولۇپ بولغان ئىدى. ﴿ئۇلار بۇ قەسەمنىڭ ئۆزلىرىگە پايدىسى بولىدۇ دەپ ئويلايدۇ﴾ ئۇلار يالغان قەسىمىنى دۇنيادا ئەسقەتقاندەك، قىيامەت كۈنىمۇ ئازابتىن قۇتۇلدۇرۇپ مەنپەئەت ئېلىپ كېلىشكە ئەسقاتىدۇ دەپ ئويلايدۇ. ﴿ئاگاھ بولۇڭلاركى، ئۇلار ھەقىقەتەن يالغانچىلاردۇر﴾.

**19** ﴿ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن شەيتان غەلىبە قىلدى، (شەيتان) ئۇلارغا اللە نىڭ زىكرىنى ئۇنتۇلدۇردى﴾ يەنى شۇنىڭ بىلەن اللە نىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئىجرا قىلمايدۇ ۋە تائەتلىرىگە ئەمەل قىلمايدۇ. ﴿ئۇلار شەيتاننىڭ قوشۇنىدۇر، بىلىڭلاركى، شەيتاننىڭ قوشۇنى زىيان تارتقۇچىلاردۇر﴾ چۈنكى ئۇلار جەننەتنى دوزاخقا، ھىدايەتنى ئازغۇنلۇققا سېتىۋەتكەن. ئۇلار اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە يالغانچىلىق قىلدى، شۇڭا پات يېقىندا دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ زىيانكارلىقىغا ئۇچرايدۇ.

**20** ﴿شۈبھىسىزكى، اللە بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقۇچىلار ئەڭ خار ئىنسانلار قاتارىدىدۇر﴾.

**21** ﴿اللە (لەۋھۇلمەھپۇزغا):﴾ كۈچ ـ قۇدرەت ۋە ھۆججەت كەلتۈرۈش جەھەتتە ﴿مەن ۋە مېنىڭ پەيغەمبەرلىرىم چوقۇم غەلىبە قىلىمىز دەپ يازدى، اللە ھەقىقەتەن﴾ ئەۋلىيالىرىغا (يېقىن بەندىلىرىگە) ياردەم بېرىشتە ﴿كۈچلۈكتۇر﴾ دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن ﴿غالىبتۇر﴾.

**22** ﴿اللە قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ اللە بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلارنى ـ ئۇلارنىڭ ئانىلىرى، ئوغۇللىرى، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ ـ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن﴾ يەنى ئۇلارنى دوست تۇتۇشى مۇمكىن ئەمەس. ھەقىقەتەن ئىمان شۇنداق قىلىشتىن توسىدۇ. چۈنكى ئىمان دوستلۇق، ئاتا ـ بالىلىق، قېرىنداشلىق ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلىقتىن كۈچلۈكتۇر. ﴿ئەنە شۇلارنىڭ﴾ يەنى اللە ۋە رەسۇلىنىڭ دۈشمەنلىرىنى دوست تۇتمىغانلارنىڭ ﴿دىللىرىدا اللە ئىماننى مەھكەم قىلدى ۋە ئۆز دەرگاھىدىن بولغان روھ بىلەن ئۇلارنى كۈچەيتتى﴾ يەنى اللە دۇنيادا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى مەغلۇپ قىلىش ئارقىلىق نۇسرەت ئاتا قىلىدۇ. بۇ ئايەتتە ئۇلارغا روھ بىلەن دېيىشتىكى مەقسەت، شۇ روھ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئىشلىرى ياشنايدۇ. ﴿اللە ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ﴾ ئۇلار ئۇ جەننەتتىن ھەرگىزمۇ چىقمايدۇ. ﴿اللە ئۇلاردىن رازى بولىدۇ﴾ يەنى ئۇلار ئەمەل قىلىشتىن ئىلگىرى ئۇلارغا يېقىندا ۋە كېلەچەكتە ئۆز رەھمىتىدىن ئاتا قىلىدۇ. يېقىندا ۋە كەلگۈسىدە بېرىلىدىغان نېمەتلەرنىڭ سەۋەبىدىن ﴿اللە دىن ئۇلارمۇ مەمنۇن بولىدۇ. ئەنە شۇلار اللە نىڭ﴾ بۇيرۇقلىرىنى بىجا كەلتۈرىدىغان، دۈشمەنلىرى بىلەن جىھاد قىلىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئەۋلىيا (دوست) لىرىغا ياردەم بېرىدىغان ﴿قوشۇنىدۇر، بىلىڭلاركى، اللە نىڭ قوشۇنى﴾ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ﴿مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾ ئىمام ئىبنى ئەبى ھاتەم، تەبرانى ۋە ھاكىم قاتارلىقلارنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق بايان قىلىنغان: بەدر غازىتىدا ئەبى ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھنىڭ دادىسى ئەبۇئۇبەيدە بىلەن ئېلىشىشقا قەست قىلىدۇ. ئەبۇئۇبەيدە ئۆزىنى قاچۇرىدۇ. دادىسى نىيىتىدىن يانماي، ئېلىشىش ئۈچۈن كۆپ ئۇرۇنغاچقا، ئۇ دادىسىنى ئېلىشىپ ئۆلتۈرىۋېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن يۇقىرىدىكى ئايەت نازىل بولىدۇ.

## 59 ـ سۈرە هەشر

مەدىنىدە نازىل بولغان، 24 ئايەت.

ناهايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللە قا تەسبىھ ئېيتتى، اللە غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

**2** ﴿اللە ئەھلى كىتابتىن بولغان كاپىرلارنى تۇنجى قېتىملىق سۈرگۈندە ئۆيلىرىدىن ھەيدەپ چىقاردى﴾ بۇ بەنى نەزىر يەھۇدىيلىرى بولۇپ، ئۇلار ھارۇن ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىدىن بولغان يەھۇدىيلاردىن بىر گۇرۇھ كىشىلەردۇر. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەھدە تۈزۈشكەندىن كېيىن ئەھدىنى بۇزۇپ، مۇشرىكلار بىلەن بىرلىشىۋالدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ھەتتا سۈرگۈندە بولۇشقا رازى بولغۇچىلىك قورشىۋالدى. كەلبى مۇنداق دېدۇ: بەنى نەزىر قەبىلىسى ئەھلى كىتاب ئىچىدىكى ئەرەب يېرىم ئارىلىدىن بىرىنچى قېتىم سۈرگۈن قىلىنغانلار بولۇپ، قالغانلىرى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىسىدا سۈرگۈن قىلىنغان. بىرىنچى قېتىمدا سۈرگۈن قىلىنغانلار مەدىنىدىن بولۇپ، ئاخىرقى قېتىمدا سۈرگۈن قىلىنغانلار بولسا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىسىدا سۈرگۈن قىلىنغانلاردۇر. بەزىلەر: ئاخىرقى قېتىملىق سۈرگۈن ـ قىيامەت كۈنى پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ مەھشەرگاھقا سۈرگۈن قىلىنىشىنى كۆرسىتىدۇ دەپ قارىغان. ﴿سىلەر ئۇلارنى (كۈچلۈك تۇرۇپ مۇنداق خار ھالدا) چىقىپ كېتىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغان ئىدىڭلار﴾ يەنى بەنى نەزىر قەبىلىسى كۈچلۈك، ھۆرمەتلىك، مۇداپىئەسى ناھايىتى مۇستەھكەم، خورمىزارلىقلىرى كۆپ، سان ۋە ئۇرۇش تەييارلىقى جەھەتتە ئۈستۈن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلار يۇرتنى تاشلاپ چىقىپ كەتمەيدۇ دەپ ئويلىغان ئىدىڭلار. ﴿ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قورغانلىرىنى ئۆزلىرىنى اللە نىڭ (ئازابىدىن) توسىيالايدۇ دەپ ئويلىغان ئىدى، ئۇلارغا اللە نىڭ ئازابى ئۇلار ئويلىمىغان يەردىن كەلدى. اللە ئۇلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالدى﴾ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: مەن بىر ئايلىق مۇساپىدىن دۈشمەنلىرىمنىڭ قەلبىگە قورقۇنچ سالالايدىغان بولۇش بىلەن نۇسرەت بېرىلدىم. ﴿ئۇلار ئۆيلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ قوللىرى ۋە مۆمىنلەرنىڭ قوللىرى بىلەن بۇزدى﴾ ئەينى زاماندا يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ سۈرگۈن قىلىنىدىغانلىقىغا تولۇق ئىشەنگەندىن كېيىن، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئۆيلىرىدە ئولتۇرۇۋېلىشىغا ھەسەت قىلىپ، ئۆيلىرىنى ئىچىدىن بۇزدى. مۇسۇلمانلار بولسا، تېشىدىن بۇزدى. زۆھرى ۋە ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كېلىشىم تۈزگەندىن كېيىن، ئۆيلىرىنىڭ تۈۋرۈكلىرىنى تۆگىلىرىگە باغلاپ سۆرىتىپ، ئۆيلىرىنى ئۆرۈپ، ياغاچلىرىنى تۆگىلىرىگە ئارتىپ ماڭدى. ئۆينىڭ

ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ شَآقُّواْ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥۖ وَمَن يُشَآقِّ ٱللَّهَ فَإِنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ ٱلۡعِقَابِ ﴿٤﴾ مَا قَطَعۡتُم مِّن لِّينَةٍ أَوۡ تَرَكۡتُمُوهَا قَآئِمَةً عَلَىٰٓ أُصُولِهَا فَبِإِذۡنِ ٱللَّهِ وَلِيُخۡزِيَ ٱلۡفَٰسِقِينَ ﴿٥﴾ وَمَآ أَفَآءَ ٱللَّهُ عَلَىٰ رَسُولِهِۦ مِنۡهُمۡ فَمَآ أَوۡجَفۡتُمۡ عَلَيۡهِ مِنۡ خَيۡلٍ وَلَا رِكَابٍ وَلَٰكِنَّ ٱللَّهَ يُسَلِّطُ رُسُلَهُۥ عَلَىٰ مَن يَشَآءُۚ وَٱللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَيۡءٍ قَدِيرٌ ﴿٦﴾ مَّآ أَفَآءَ ٱللَّهُ عَلَىٰ رَسُولِهِۦ مِنۡ أَهۡلِ ٱلۡقُرَىٰ فَلِلَّهِ وَلِلرَّسُولِ وَلِذِي ٱلۡقُرۡبَىٰ وَٱلۡيَتَٰمَىٰ وَٱلۡمَسَٰكِينِ وَٱبۡنِ ٱلسَّبِيلِ كَيۡ لَا يَكُونَ دُولَةَۢ بَيۡنَ ٱلۡأَغۡنِيَآءِ مِنكُمۡۚ وَمَآ ءَاتَىٰكُمُ ٱلرَّسُولُ فَخُذُوهُ وَمَا نَهَىٰكُمۡ عَنۡهُ فَٱنتَهُواْۚ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَۖ إِنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ ٱلۡعِقَابِ ﴿٧﴾ لِلۡفُقَرَآءِ ٱلۡمُهَٰجِرِينَ ٱلَّذِينَ أُخۡرِجُواْ مِن دِيَٰرِهِمۡ وَأَمۡوَٰلِهِمۡ يَبۡتَغُونَ فَضۡلٗا مِّنَ ٱللَّهِ وَرِضۡوَٰنٗا وَيَنصُرُونَ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥٓۚ أُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلصَّٰدِقُونَ ﴿٨﴾ وَٱلَّذِينَ تَبَوَّءُو ٱلدَّارَ وَٱلۡإِيمَٰنَ مِن قَبۡلِهِمۡ يُحِبُّونَ مَنۡ هَاجَرَ إِلَيۡهِمۡ وَلَا يَجِدُونَ فِي صُدُورِهِمۡ حَاجَةٗ مِّمَّآ أُوتُواْ وَيُؤۡثِرُونَ عَلَىٰٓ أَنفُسِهِمۡ وَلَوۡ كَانَ بِهِمۡ خَصَاصَةٞۚ وَمَن يُوقَ شُحَّ نَفۡسِهِۦ فَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلۡمُفۡلِحُونَ ﴿٩﴾

قالغان يەرلىرىنى مۇسۇلمانلار بۇزدى. ﴿ئى ئەقىل ئىگىلىرى! (ئۇلارنىڭ ھالىدىن) ئىبرەت ئېلىڭلار﴾.

**3** ﴿ئەگەر اللە ئۇلارنى سۈرگۈن بولۇشقا ھۆكۈم قىلمىغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلارنى دۇنيادا (ئۆلتۈرۈش) بىلەن ئازابلايتتى﴾ يەنى ئەگەر ئۇلارغا يۇرتىدىن سۈرگۈن قىلىنىش ھۆكۈم قىلىنمىغان بولسا ئىدى، خۇددى بەنى قۇرەيزەگە قىلىنغاندەك، ئۇلارمۇ دۇنيادا ئۆلتۈرۈش ۋە ئولجا ئېلىش ئارقىلىق ئازابلاشقا ھۆكۈم قىلىنغان بولاتتى. ﴿ئۇلار ئاخىرەتتە دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ﴾.

**4** ﴿بۇ (يەنى ئۇلارنىڭ سۈرگۈن قىلىنىشى) شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار اللە بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشتى، كىمكى اللە بىلەن قارشىلىشىدىكەن، شۈبھىسىز، اللە ئۇنى قاتتىق جازالايدۇ﴾.

**5** ﴿(ئى مۇسۇلمانلار!) سىلەر مەيلى (بەنى نەزىرنىڭ) خورمىلىرىنى كېسىڭلار، مەيلى ئۇنى بۇرۇنقى پېتى ئۆرە قالدۇرۇڭلار، ھەممىسىگە اللە رۇخسەت قىلىدۇ﴾ مۇسۇلمانلار بەنى نەزىر بىلەن ئۇرۇش قىلغان ۋاقىتتا، كاپىرلارنى خاپا قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ خورمىلىرىنى كېسىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئەھلى كىتابلاردىن بولغان بەنى نەزىر: ئى مۇھەممەد! سەن ئۆزۈڭنى ئىسلاھ قىلىدىغان پەيغەمبەر چاغلامسەن؟ ئىسلاھ دېگەن خورمىلارنى كېسىش، دەرەخلەرنى كۆيدۈرۈش بىلەن بولامدۇ؟

وَٱلَّذِينَ جَآءُو مِنۢ بَعۡدِهِمۡ يَقُولُونَ رَبَّنَا ٱغۡفِرۡ لَنَا وَلِإِخۡوَٰنِنَا ٱلَّذِينَ سَبَقُونَا بِٱلۡإِيمَٰنِ وَلَا تَجۡعَلۡ فِي قُلُوبِنَا غِلّٗا لِّلَّذِينَ ءَامَنُواْ رَبَّنَآ إِنَّكَ رَءُوفٞ رَّحِيمٌ ﴿١٠﴾ ۞ أَلَمۡ تَرَ إِلَى ٱلَّذِينَ نَافَقُواْ يَقُولُونَ لِإِخۡوَٰنِهِمُ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ مِنۡ أَهۡلِ ٱلۡكِتَٰبِ لَئِنۡ أُخۡرِجۡتُمۡ لَنَخۡرُجَنَّ مَعَكُمۡ وَلَا نُطِيعُ فِيكُمۡ أَحَدًا أَبَدٗا وَإِن قُوتِلۡتُمۡ لَنَنصُرَنَّكُمۡ وَٱللَّهُ يَشۡهَدُ إِنَّهُمۡ لَكَٰذِبُونَ ﴿١١﴾ لَئِنۡ أُخۡرِجُواْ لَا يَخۡرُجُونَ مَعَهُمۡ وَلَئِن قُوتِلُواْ لَا يَنصُرُونَهُمۡ وَلَئِن نَّصَرُوهُمۡ لَيُوَلُّنَّ ٱلۡأَدۡبَٰرَ ثُمَّ لَا يُنصَرُونَ ﴿١٢﴾ لَأَنتُمۡ أَشَدُّ رَهۡبَةٗ فِي صُدُورِهِم مِّنَ ٱللَّهِۚ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ قَوۡمٞ لَّا يَفۡقَهُونَ ﴿١٣﴾ لَا يُقَٰتِلُونَكُمۡ جَمِيعًا إِلَّا فِي قُرٗى مُّحَصَّنَةٍ أَوۡ مِن وَرَآءِ جُدُرِۭۚ بَأۡسُهُم بَيۡنَهُمۡ شَدِيدٞۚ تَحۡسَبُهُمۡ جَمِيعٗا وَقُلُوبُهُمۡ شَتَّىٰۚ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ قَوۡمٞ لَّا يَعۡقِلُونَ ﴿١٤﴾ كَمَثَلِ ٱلَّذِينَ مِن قَبۡلِهِمۡ قَرِيبٗاۖ ذَاقُواْ وَبَالَ أَمۡرِهِمۡ وَلَهُمۡ عَذَابٌ أَلِيمٞ ﴿١٥﴾ كَمَثَلِ ٱلشَّيۡطَٰنِ إِذۡ قَالَ لِلۡإِنسَٰنِ ٱكۡفُرۡ فَلَمَّا كَفَرَ قَالَ إِنِّي بَرِيٓءٞ مِّنكَ إِنِّيٓ أَخَافُ ٱللَّهَ رَبَّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴿١٦﴾

ساڭا نازىل قىلىنغان كىتابتا زېمىندا پاساتچىلىق تۇغدۇرسا، بولىدۇ، دېگەن تەلىمات بارمۇ؟ دېيىشتى. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە مۇسۇلمانلارغا ناھايىتى ئېغىر كەلدى. شۇنىڭ بىلەن تۆۋەندىكى ئايەت نازىل بولدى: ﴿(اﷲ نىڭ رۇخسەت قىلىشى) اﷲ نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلارنى (يەنى يەھۇدىيلارنى) رەسۋا قىلىش ئۈچۈندۇر﴾.

**6** ﴿اﷲ پەيغەمبىرىگە ئۇلاردىن﴾ يەنى بەنى نەزىرنىڭ ماللىرىدىن ﴿قايتۇرغان غەنىمەتلەرنى سىلەر ئات ـ تۆگىلەرنى چاپتۇرۇپ﴾ يەنى ئەجىر قىلىپ، جاپا ـ مۇشەققەت تارتىپ ﴿قولغا كەلتۈرگەن ئەمەس، لېكىن اﷲ پەيغەمبەرلىرىنى خالىغان ئادەمگە مۇسەللەت قىلىدۇ، اﷲ ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾.

**7** ﴿اﷲ پەيغەمبىرىگە غەنىمەت قىلىپ بەرگەن ئەھلى قۇرا﴾ يەنى قۇرەيزە، نەزىر، پەدەك ۋە خەيبەر كۇففارلىرىنىڭ ﴿ماللىرىنى، ئىچىڭلاردىكى بايلار ئارىسىدا قولدىن قولغا ئۆتۈپ يۈرمەسلىكى ئۈچۈن، اﷲ غا، پەيغەمبەرگە﴾ يەنى ئۇنىڭ ئۈچۈن خاس مۈلۈك قىلىپ بېرىلىدۇ. ئاندىن ئۇنى مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن سەرپ قىلىدۇ. ﴿پەيغەمبەرنىڭ خىش ـ ئەقرىبالىرىغا﴾ بەنى ھاشىم ۋە بەنى مۇتەللىب پېقىرلىرى ئۈچۈن (چۈنكى ئۇلار سەدىقە ئېلىشتىن چەكلەنگەن ئىدى. شۇڭا ئۇلار ئۈچۈن بۇ خىل غەنىمەتنى نېسىۋە قىلىپ بەردى. ﴿يېتىملەرگە﴾ بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىلارغا، ﴿مىسكىنلەرگە﴾ يەنى پېقىرلارغا، ﴿ئىبنى سەبىللەر﴾ يەنى يول ئۈستىدە خىراجىتى ئۈزۈلۈپ قالغان غېرىبلارغا ﴿خاس قىلدى﴾. بۇ، ئۇرۇشسىز غەنىمەت ئېلىنغان مال ـ مۈلۈكنى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ بايانىدۇر. بۇ ھۆكۈم قىيامەت كۈنىگىچە كۈچكە ئىگىدۇر. ﴿پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار﴾ غەنىمەتتىنىڭ ماللىرىدىن بەرگەننى ئېلىڭلار، ئۇنى ئېلىشتىن چەكلەنگەنلىرىڭلار ئالماڭلار، ﴿اﷲ دىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن اﷲ نىڭ ئازابى قاتتىقتۇر﴾.

**8** ﴿(ئۇ غەنىمەتنىڭ بىر قىسمى) دىيارىدىن﴾ يەنى مەككىدىن ﴿ھەيدەپ چىقىرىلغان، مال ـ مۈلكىدىن ئايرىلغان پېقىر مۇھاجىرلارغا خاستۇر، ئۇلار اﷲ نىڭ پەزلىنى ۋە رازىلىقىنى تىلەيدۇ﴾ يەنى دۇنيادا رىزىق، ئاخىرەتتە اﷲ نىڭ رازىلىقىنى تىلەيدۇ. كاپىرلار بىلەن جىھاد قىلىش ئارقىلىق ﴿اﷲ غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بېرىدۇ، ئەنە شۇلار (ئىماندا) سادىق ئادەملەردۇر﴾.

**9** ﴿ئۇلاردىن (يەنى مۇھاجىرلاردىن) مەدىنىدە يەرلىك بولغان، ئىمانى كۈچلۈك بولغانلار (يەنى ئەنسارلار) يېنىغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى (يەنى مۇھاجىرلارنى) دوست تۇتىدۇ، ئۇلارغا بېرىلگەن نەرسىلەر ئۈچۈن ئىچى تارلىق قىلمايدۇ، ئۇلار موھتاج تۇرۇقلۇق (مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئىتىنى) ئۆزلىرىنىڭ (مەنپەئىتى)دىن ئەلا بىلىدۇ﴾ يەنى ئەنسارلار مۇھاجىلارغا بېرىلگەن غەنىمەتلەرگە كەڭ قورساقلىق بىلەن رازى بولىدۇ. ئەينى چاغدا مۇھاجىرلار ئەنسارىلارنىڭ ئۆيلىرىدە تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەنى نەزىر قەبىلىسىنىڭ ماللىرىنى غەنىمەت ئالغان چاغدا، ئەنسارلارنى چاقىرتىپ، ئۇلارنىڭ مۇھاجىرلارنى ئۆزلىرى بىلەن بىللە تۇرغۇزغانلىقىغا ۋە ماللىرىغا شېرىك قىلغانلىقىغا رەھمەت ئېيتتى. ئاندىن: ئەگەر خالىساڭلار، اﷲ ماڭا بەنى نەزىر قەبىلىسىدىن ئۇرۇشسىز غەنىمەت ئالغان مال ـ مۈلۈكلەرنى سىلەر بىلەن مۇھاجىرلارغا تەڭ تەقسىم قىلىپ بېرەي. ئۇ چاغدا مۇھاجىرلار سىلەرنىڭ ئۆيلىرىڭلاردا داۋاملىق تۇرىدۇ ۋە سىلەرنىڭ ماللىرىڭغا شېرىك بولىدۇ ۋەياكى سىلەر خالىساڭلار، بۇ ماللارنى مۇھاجىرلارغا بېرەي، ئۇلار سىلەرنىڭ ئۆيىڭلاردىن چىقىپ، ئايرىم ئۆي تۇتسۇن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئەنسارلار ئۇ ماللارنى مۇھاجىرلار ئارىسىدا تەقسىم قىلىشقا كۆڭۈل رازىلىقى بىلەن قوشۇلدى. ﴿ئۆز نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلانغانلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾.

**10** ﴿ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر: پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن، دىللىرىمىزدا مۆمىنلەرگە قارشى دۈشمەنلىك پەيدا قىلمىغىن، پەرۋەردىگارىمىز! سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن، مېھرىبانسەن دېيدۇ﴾.

**11** ﴿مۇناپىقلار﴾ يەنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ﴿ئىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى) ئىنكار قىلغان ئەھلى كىتاب بۇرادەرلىرىگە: يۇرتۇڭلاردىن چىقىرىۋېتىلسەڭلار، بىز چوقۇم سىلەر بىلەن بىرگە چىقىپ كېتىمىز، ھەرگىز سىلەرنىڭ زىيىنىڭلار ھېسابىغا باشقا ئادەمگە ئىتائەت قىلمايمىز، سىلەرگە ئۇرۇش ئېچىلسا، چوقۇم سىلەرگە ياردەم بېرىمىز دېيىشكەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾ ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ يالغانچىلىقىنى ئاشكارىلاپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله گۇۋاھلىق بېرىدۇكى، مۇناپىقلار﴾ ئۇلار بىلەن بىللە چىقىش ۋە ئۇلارغا ياردەم بېرىش ھەققىدىكى ۋەدىلىرىدە ﴿چوقۇم يالغانچىلاردۇر﴾.

**12** ﴿ئەگەر ئۇلار ھەيدەپ چىقىرىلسا، مۇناپىقلار ئۇلار بىلەن بىللە چىقمايدۇ، ئەگەر ئۇلارغا ئۇرۇش ئېچىلسا، مۇناپىقلار ئۇلارغا ياردەم بەرمەيدۇ﴾ ئەمەلىيەتتىمۇ ئۇلار ھەيدەپ چىقىرىلغان بەنى نەزىر قەبىلىسى بىلەن چىقىپ كەتمىدى ۋە ئۇرۇش قىلغان خەيبەردىكى بەنى قۇرەيزە قەبىلىسىگىمۇ ياردەم بەرمىدى. ﴿بەرگەن تەقدىردىمۇ﴾ مەغلۇپ بولغان ھالەتتە ﴿يۈز ئۆرۈپ قاچىدۇ﴾ بۇنىڭدىن كېيىن مۇناپىقلار ھەرگىزمۇ غەلىبىگە ئېرىشەلمەيدۇ، بەلكى الله ئۇلارنى خار قىلىۋېتىدۇ. شۇڭا ﴿ئەھلى كىتاب ياردەمگە ئېرىشەلمەيدۇ﴾.

**13** ﴿شۈبھىسىزكى، سىلەر ئۇلارنىڭ دىللىرىدا الله قا قارىغاندىمۇ قورقۇنچلۇقسىلەر﴾ يەنى، ئى مۇسۇلمانلار! يەھۇدىيلار ۋە مۇناپىقلار سىلەردىن الله دىن قورققاندىنمۇ بەكرەك قورقىدۇ. ﴿بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار الله نىڭ (ئۇلۇغلۇقىنى) چۈشەنمەيدىغان قەۋمدۇر﴾ ئەگەر بىلسە ئىدى، ئەمەلىيەتتە الله تائالا مۇسۇلمانلارنى ئۇلار ئۈستىدىن ھەقىقىي غەلىبىگە ئېرىشتۈرگۈچىدۇر. شۇڭا ئۇلار الله دىن بەكرەك قورقۇشى كېرەك .

**14** ﴿ئۇلار پەقەت مۇستەھكەم شەھەر ئىچىدە ياكى تاملارنىڭ ئارقىسىدا تۇرغاندىلا، ئاندىن سىلەرگە قارشى بىرلىشىپ ئۇرۇش قىلالايدۇ، ئۇلارنىڭ ئۇرۇشى ئۆز ئىچىدە قاتتىقتۇر، ئۇلارنى ئۇيۇم دەپ ئويلايسەن﴾ ئەمەلىيەتتە ئۇلار كۆرۈنۈشتىلا ئۇيۇم بولۇپ، ئىچكى جەھەتتە قەلبلىرى، پىكىرلىرى ۋە ھاۋايى - ھەۋەسلىرى بىر - بىرىگە زىت. ﴿ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ دىللىرى تارقاقتۇر، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار چۈشەنمەيدىغان قەۋمدۇر﴾ ئەگەر چۈشەنسە ئىدى، ھەقكە ئەگەشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلمىغان بولاتتى.

**15** ﴿ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئۇلاردىن ئىلگىرى يېقىندىلا ئۆتكەن، قىلمىشلىرىنىڭ ۋابالىنى تېتىغانلارغا (يەنى مۇشرىكلارغا) ئوخشايدۇ﴾ يەنى بەنى نەزىر غازىتىدىن ئالتە ئاي ئىلگىرى بەدر غازىتىدا ئۆلتۈرۈلگەن مۇشرىكلارغا ئوخشايدۇ. ﴿ئۇلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾.

فَكَانَ عَٰقِبَتَهُمَآ أَنَّهُمَا فِي ٱلنَّارِ خَٰلِدَيۡنِ فِيهَاۚ وَذَٰلِكَ جَزَٰٓؤُاْ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿١٧﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ ٱتَّقُواْ ٱللَّهَ وَلۡتَنظُرۡ نَفۡسٞ مَّا قَدَّمَتۡ لِغَدٖۖ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَۚ إِنَّ ٱللَّهَ خَبِيرُۢ بِمَا تَعۡمَلُونَ ﴿١٨﴾ وَلَا تَكُونُواْ كَٱلَّذِينَ نَسُواْ ٱللَّهَ فَأَنسَىٰهُمۡ أَنفُسَهُمۡۚ أُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلۡفَٰسِقُونَ ﴿١٩﴾ لَا يَسۡتَوِيٓ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِ وَأَصۡحَٰبُ ٱلۡجَنَّةِۚ أَصۡحَٰبُ ٱلۡجَنَّةِ هُمُ ٱلۡفَآئِزُونَ ﴿٢٠﴾ لَوۡ أَنزَلۡنَا هَٰذَا ٱلۡقُرۡءَانَ عَلَىٰ جَبَلٖ لَّرَأَيۡتَهُۥ خَٰشِعٗا مُّتَصَدِّعٗا مِّنۡ خَشۡيَةِ ٱللَّهِۚ وَتِلۡكَ ٱلۡأَمۡثَٰلُ نَضۡرِبُهَا لِلنَّاسِ لَعَلَّهُمۡ يَتَفَكَّرُونَ ﴿٢١﴾ هُوَ ٱللَّهُ ٱلَّذِي لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَۖ عَٰلِمُ ٱلۡغَيۡبِ وَٱلشَّهَٰدَةِۖ هُوَ ٱلرَّحۡمَٰنُ ٱلرَّحِيمُ ﴿٢٢﴾ هُوَ ٱللَّهُ ٱلَّذِي لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلۡمَلِكُ ٱلۡقُدُّوسُ ٱلسَّلَٰمُ ٱلۡمُؤۡمِنُ ٱلۡمُهَيۡمِنُ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡجَبَّارُ ٱلۡمُتَكَبِّرُۚ سُبۡحَٰنَ ٱللَّهِ عَمَّا يُشۡرِكُونَ ﴿٢٣﴾ هُوَ ٱللَّهُ ٱلۡخَٰلِقُ ٱلۡبَارِئُ ٱلۡمُصَوِّرُۖ لَهُ ٱلۡأَسۡمَآءُ ٱلۡحُسۡنَىٰۚ يُسَبِّحُ لَهُۥ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِۖ وَهُوَ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ ﴿٢٤﴾

## سُورَةُ الْمُمْتَحَنَةِ

ترتيبها ٦٠ — آياتها ١٣

**16** ﴿ئۇلار﴾ يەنى مۇناپىقلار يەھۇدىيلارنى ئۇرۇشقا قىزىقتۇرۇپ قويۇپ، بېشىغا كۈن چۈشكەندە ياردەم بېرەلمەسلىكتە ﴿شەيتانغا ئوخشايدۇ، ئۆز ۋاقتىدا شەيتان ئىنسانغا: كاپىر بولغىن دېدى. ئىنسان كاپىر بولغان چاغدا، شەيتان: مەن سەندىن ئادا - جۇدامەن، مەن ھەقىقەتەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله دىن قورقىمەن دېدى﴾.

**17** ﴿ئۇلارنىڭ (يەنى شەيتان بىلەن ئىنساننىڭ) ئاقىۋىتى بىرلىكتە دوزاخقا كىرىش، دوزاختا مەڭگۈ قىلىش بولدى، ئەنە شۇ زالىملارنىڭ جازاسىدۇر﴾.

**18** ﴿ئى مۆمىنلەر! الله دىن قورقۇڭلار﴾ يەنى الله بۇيرىغاننى قىلىش، توسقاندىن يېنىش ئارقىلىق الله ئازابىدىن ساقلىنىڭلار. ﴿ھەر ئادەم ئەتە (يەنى قىيامەت كۈنى) ئۈچۈن (ياخشى ئەمەللەردىن) نېمىلەرنى تەييارلىغانلىقىغا قارىسۇن، الله دىن قورقۇڭلار، الله ھەقىقەتەن قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾.

**19** ﴿سىلەر الله نى ئۇنتۇغان﴾ يەنى الله نىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئورۇندىمىغان ۋە تائەت - ئىبادىتىگە پەرۋا قىلمىغان، ﴿شۇنىڭ بىلەن الله ئۇلارغا ئۆزلىرىنى ئۇنتۇلدۇرغان كىشىلەردەك بولماڭلار﴾ ئۇنتۇلدۇرۇش بولسا، ئۇلارنى ئۆزلىرىنى دوزاخ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن شۇغۇللانمايدىغان

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَتَّخِذُواْ عَدُوِّى وَعَدُوَّكُمْ أَوْلِيَآءَ تُلْقُونَ إِلَيْهِم بِٱلْمَوَدَّةِ وَقَدْ كَفَرُواْ بِمَا جَآءَكُم مِّنَ ٱلْحَقِّ يُخْرِجُونَ ٱلرَّسُولَ وَإِيَّاكُمْ ۙ أَن تُؤْمِنُواْ بِٱللَّهِ رَبِّكُمْ إِن كُنتُمْ خَرَجْتُمْ جِهَٰدًا فِى سَبِيلِى وَٱبْتِغَآءَ مَرْضَاتِى ۚ تُسِرُّونَ إِلَيْهِم بِٱلْمَوَدَّةِ وَأَنَا۠ أَعْلَمُ بِمَآ أَخْفَيْتُمْ وَمَآ أَعْلَنتُمْ ۚ وَمَن يَفْعَلْهُ مِنكُمْ فَقَدْ ضَلَّ سَوَآءَ ٱلسَّبِيلِ ﴿١﴾ إِن يَثْقَفُوكُمْ يَكُونُواْ لَكُمْ أَعْدَآءً وَيَبْسُطُوٓاْ إِلَيْكُمْ أَيْدِيَهُمْ وَأَلْسِنَتَهُم بِٱلسُّوٓءِ وَوَدُّواْ لَوْ تَكْفُرُونَ ﴿٢﴾ لَن تَنفَعَكُمْ أَرْحَامُكُمْ وَلَآ أَوْلَٰدُكُمْ ۚ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ يَفْصِلُ بَيْنَكُمْ ۚ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ ﴿٣﴾ قَدْ كَانَتْ لَكُمْ أُسْوَةٌ حَسَنَةٌ فِىٓ إِبْرَٰهِيمَ وَٱلَّذِينَ مَعَهُۥٓ إِذْ قَالُواْ لِقَوْمِهِمْ إِنَّا بُرَءَٰٓؤُاْ مِنكُمْ وَمِمَّا تَعْبُدُونَ مِن دُونِ ٱللَّهِ كَفَرْنَا بِكُمْ وَبَدَا بَيْنَنَا وَبَيْنَكُمُ ٱلْعَدَٰوَةُ وَٱلْبَغْضَآءُ أَبَدًا حَتَّىٰ تُؤْمِنُواْ بِٱللَّهِ وَحْدَهُۥٓ إِلَّا قَوْلَ إِبْرَٰهِيمَ لِأَبِيهِ لَأَسْتَغْفِرَنَّ لَكَ وَمَآ أَمْلِكُ لَكَ مِنَ ٱللَّهِ مِن شَىْءٍ ۖ رَّبَّنَا عَلَيْكَ تَوَكَّلْنَا وَإِلَيْكَ أَنَبْنَا وَإِلَيْكَ ٱلْمَصِيرُ ﴿٤﴾ رَبَّنَا لَا تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلَّذِينَ كَفَرُواْ وَٱغْفِرْ لَنَا رَبَّنَآ ۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلْعَزِيزُ ٱلْحَكِيمُ ﴿٥﴾

قىلىپ قويۇش بىلەن بولىدۇ. ئۆتكەنلەرنىڭ مۇنداق بىر سۆزى بار: ئۇلار باياشات ۋاقتىدا اللّٰه نى ئۇنتۇدى، شۇنىڭ بىلەن اللّٰه ئۇلارنىڭ قاتتىقچىلىق ۋاقتىدا ئۆزلىرىنى ئۇنتۇلدۇردى. ﴿ئەنە شۇلار پاسىقلاردۇر﴾ يەنى اللّٰه نىڭ تائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر.

**20** ﴿ئەھلى دوزاخ بىلەن ئەھلى جەننەت (قىيامەت كۈنى) باراۋەر بولمايدۇ، ئەھلى جەننەت بولسا، مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾ يەنى پۈتۈن تەلەپلىرىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر ۋە پۈتۈن يامانلىقلاردىن قۇتۇلغۇچىلاردۇر.

**21** ﴿ئەگەر بىز قۇرئاننى بىرەر تاغقا نازىل قىلساق، چوقۇم سەن ئۇنىڭ اللّٰه دىن قورققانلىقتىن باش ئەگكەنلىكىنى، يېرىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرەتتىڭ﴾ يەنى قۇرئاندىكى ۋەز - نەسىھەتلەرنىڭ ئۇلۇغلىقى، بالاغىتى ۋە ئۇمۇمىيلىقىدىن ئىنساننىڭ قەلبىنى يۇمشىتىۋېتىدۇ. ھەتتا ئەگەر قۇرئان شۇنداق قاتتىق تاغقا نازىل بولغان بولسىمۇ، تاغ اللّٰه نىڭ كالامىنىڭ ھۆرمىتىنى تولۇق ئادا قىلالماي ئازابقا دۇچار بولۇپ قېلىشىدىن قورقۇپ پارچە - پارچە بولۇپ كەتكەن بولاتتى. ﴿بىز بۇ مىساللارنى كىشىلەرگە ئۇلار (اللّٰه نىڭ قۇدرىتىنى) پىكىر قىلسۇن﴾ يەنى بۇيرۇقلىرىنى بىجا كەلتۈرسۇن، توسقانلىرىدىن يانسۇن ﴿دەپ بايان قىلىمىز﴾.

**22** ﴿اللّٰه دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ يوشۇرۇننى، ئاشكارىنى﴾ يەنى ھېسسىي ئەزالار بىلەن بىلگىلى بولىدىغان ۋە بىلگىلى بولمايدىغان ھەممە نەرسىنى ﴿بىلگۈچىدۇر، ئۇ ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر (يەنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) كەڭ رەھمەت ئىگىسىدۇر﴾.

**23** ﴿اللّٰه دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر﴾ بۇ جۈملىنى ئىككىنچى قېتىم تەكرارلاش تەكىت ئۈچۈندۇر. ﴿ئۇ (مۇتلەق) پادىشاھتۇر (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتنىڭ مالىكىدۇر)، پاكتۇر (يەنى ھەممە نۇقسانىدىن پاكتۇر)، (مۆمىنلەرگە) سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، (دوستلارنى قورقۇنچتىن، ئازابتىن) ئەمىن قىلغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر، غالىبتۇر، قەھر قىلغۇچىدۇر، ئۇلۇغلۇق ئىگىسىدۇر، (مۇشرىكلارنىڭ) شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر﴾.

**24** ﴿اللّٰه (ھەممىنى) ياراتقۇچىدۇر، (يوقلۇقتىن) پەيدا قىلغۇچىدۇر، (ھەممە نەرسىگە) سۈرەت (شەكىل) بېغىشلىغۇچىدۇر، ئەڭ چىرايلىق ئىسىملارغا ئىگىدۇر، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەر ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ، ئۇ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

## 60 ـ سۈرە مۇمتەھىنە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 13 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئى مۆمىنلەر، مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار﴾ بۇ ئايەت ھاتىب ئىبنى ئەبى بەلتەئە ھەققىدە نازىل بولغان بولۇپ، ئۇ ھىجرىيەنىڭ 8 ـ يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككە پەتھىسىگە ئاتلانغانلىقى ھەققىدىكى مەلۇماتنى مەككە مۇشرىكلىرىغا يەتكۈزۈش ئۈچۈن خەت ئەۋەتكەن... بۇ ئايەت كاپىرلار بىلەن ھەرقانداق شەكىلدە دوستلىشىشنىڭ چەكلەنگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ﴿ئۇلار سىلەرگە كەلگەن ھەقىقەتنى﴾ يەنى ئىسلامنى، قۇرئاننى ﴿ئىنكار قىلغان تۇرسا، ئۇلارغا دوستلۇق يەتكۈزىسىلەر، ئۇلار پەرۋەردىگارىڭلار اللّٰه قا ئىمان ئېيتقىنىڭلار ئۈچۈن پەيغەمبەرنى ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقاردى، ئەگەر سىلەر مېنىڭ يولۇمدا جىھاد قىلىپ ۋە رازىلىقىمنى تىلەپ چىققان بولساڭلار﴾ ئۇ چاغدا مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار، ﴿سىلەر ئۇلارغا يوشۇرۇن دوستلۇق يەتكۈزىسىلەر، مەن سىلەر يوشۇرغان ۋە ئاشكارىلىغان نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىمەن، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن﴾ يەنى ئۇلارنى دوست تۇتۇپ، ئۇلارغا پەيغەمبەرنىڭ خەۋەرلىرىنى يەتكۈزىدىكەن، ﴿ئۇ ھەقىقەتەن توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ﴾.

2 ﴿ئەگەر ئۇلار سىلەرنى يەڭسە سىلەرگە دۈشمەن بولىدۇ﴾ يەنى ئەگەر سىلەر ئۇلار بىلەن ئۇچراشساڭلار،

قەلبلىرىدىكى دۈشمەنلىكنى ئاشكارا قىلىدۇ. ﴿سىلەرگە زىيانكەشلىك قىلىدۇ﴾ يەنى ئۇرىدۇ ياكى ئۆلتۈرىدۇ ۋە ﴿سىلەرنى تىللايدۇ، سىلەرنىڭ مۇرتەد بولۇشۇڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ﴾.

3 ﴿قىيامەت كۈنى سىلەرنىڭ تۇغقانلىرىڭلار ۋە ئەۋلادلىرىڭلار سىلەرگە ھېچ پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ﴾ يەنى خۇددى ھاتىب ئىبنى ئەبى بەلتەئەدەك ئائىلىسى ئۈچۈن كاپىرلار بىلەن دوستلىشىشىڭلار، قىيامەت كۈنى ھەرگىزمۇ مەنپەئەت قىلمايدۇ. بەلكى مەنپەئەت قىلىدىغىنى كاپىرلارنى دۈشمەن تۇتۇش، ئۇلار بىلەن جىھاد قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ تەرىپىنى تۇتماسلىقتىن ئىبارەت الله تائالانىڭ بۇيرۇقىدۇر. ﴿الله ئاراڭلارنى ئايرىۋېتىدۇ﴾ يەنى سىلەر جەننەتتە بولساڭلار، ئۇلار كۇففارلار بىلەن بىللە دوزاختا بولىدۇ. ﴿الله سىلەرنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

4 ﴿ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان (مۆمىنلەر) سىلەرگە ھەقىقەتەن ئۈلگە بولىدۇ ئوبدان نەمۇنىدۇر﴾ يەنى ئى ھاتىب! خۇددى ئىبراھىم ئاتىسى ۋە قەۋمىدىن ئادا ـ جۇدا بولغاندەك، سەنمۇ ئادا ـ جۇدا بولساڭ بولماسمىدى؟ ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار قەۋمىگە: ھەقىقەتەن بىز سىلەردىن ۋە سىلەر الله نى قويۇپ ئىبادەت قىلىۋاتقان بۇتلىرىڭلاردىن ئادا ـ جۇدامىز، بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئاداۋەت ۋە ئۆچمەنلىك تاكى سىلەر يالغۇز بىر الله غا ئىمان ئېيتقىنىڭلارغا قەدەر ئەبەدىي ساقلىنىپ قالىدۇ دېدى. پەقەت ئىبراھىمنىڭ ئاتىسىغا ئېيتقان: ئەلۋەتتە ساڭا مەغپىرەت تىلەيمەن، الله نىڭ ئازابىدىن ھېچ نەرسىنى سەندىن دەپئى قىلالمايمەن دېگەن سۆزىنى سىلەرنىڭ نەمۇنە قىلىشىڭلارغا بولمايدۇ﴾ يەنى مۇشرىكلارنىڭ گۇناھىنى تىلىمەڭلار. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىقى سۆزى بولسا، ئىلگىرى قىلغان ۋەدىسى ئۈچۈندۇر. بۇ ھەقتە بىر ئايەتتە مۇنداق كەلگەن: ﴿ئىبراھىمنىڭ ئاتىسىغا مەغفىرەت تەلەپ قىلىشى ئۇنىڭغا ئىلگىرى قىلغان ۋەدىسنى ئورۇنلاش ئۈچۈن ئىدى. ئۇنىڭغا ئاتىسىنىڭ اللهنىڭ دۈشمىنى ئىكەنلىكى ئېنىق مەلۇم بولغاندىن كېيىن، ئۇ ئاتىسى بىلەن ئادا ـ جۇدا بولدى. ئىبراھىم بولسا ھەقىقەتەن كۆپ ئاھ چەككۈچى (يەنى كۆڭلى يۇمشاق)،(يەتكەن ئەرزىيەتلەرگە) چىدامliq ئىدى﴾ [سۈرە تەۋبە 114 ـ ئايەت].

ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۆمىنلەر ئېيتتى: ﴿پەرۋەردىگارىمىز ساڭا تەۋەككۇل قىلدۇق، ساڭا قايتتۇق، ئاخىر قايتىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر﴾.

5 ﴿پەرۋەردىگارىمىز! كاپىرلارنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن﴾ مۇجاھىد بۇ ئايەتنى: پەرۋەردىگارىمىز! ئۇلارنىڭ قوللىرى بىلەن بىزنى ئازاپلىمىغىن! ـ دېگەنلىك بولىدۇ دەپ تەپسىر قىلىدۇ. ﴿پەرۋەردىگارىمىز، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن﴾.

6 ئى مۇھەممەدنىڭ ئۈممىتى! ﴿ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن مۆمىنلەر سىلەرگە، الله نى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى

لَقَدْ كَانَ لَكُمْ فِيهِمْ أُسْوَةٌ حَسَنَةٌ لِّمَن كَانَ يَرْجُوا۟ ٱللَّهَ وَٱلْيَوْمَ ٱلْـَٔاخِرَ ۚ وَمَن يَتَوَلَّ فَإِنَّ ٱللَّهَ هُوَ ٱلْغَنِىُّ ٱلْحَمِيدُ ﴿٦﴾ ۞ عَسَى ٱللَّهُ أَن يَجْعَلَ بَيْنَكُمْ وَبَيْنَ ٱلَّذِينَ عَادَيْتُم مِّنْهُم مَّوَدَّةً ۚ وَٱللَّهُ قَدِيرٌ ۚ وَٱللَّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ ﴿٧﴾ لَّا يَنْهَىٰكُمُ ٱللَّهُ عَنِ ٱلَّذِينَ لَمْ يُقَـٰتِلُوكُمْ فِى ٱلدِّينِ وَلَمْ يُخْرِجُوكُم مِّن دِيَـٰرِكُمْ أَن تَبَرُّوهُمْ وَتُقْسِطُوٓا۟ إِلَيْهِمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ ٱلْمُقْسِطِينَ ﴿٨﴾ إِنَّمَا يَنْهَىٰكُمُ ٱللَّهُ عَنِ ٱلَّذِينَ قَـٰتَلُوكُمْ فِى ٱلدِّينِ وَأَخْرَجُوكُم مِّن دِيَـٰرِكُمْ وَظَـٰهَرُوا۟ عَلَىٰٓ إِخْرَاجِكُمْ أَن تَوَلَّوْهُمْ ۚ وَمَن يَتَوَلَّهُمْ فَأُو۟لَـٰٓئِكَ هُمُ ٱلظَّـٰلِمُونَ ﴿٩﴾ يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ إِذَا جَآءَكُمُ ٱلْمُؤْمِنَـٰتُ مُهَـٰجِرَٰتٍ فَٱمْتَحِنُوهُنَّ ۖ ٱللَّهُ أَعْلَمُ بِإِيمَـٰنِهِنَّ ۖ فَإِنْ عَلِمْتُمُوهُنَّ مُؤْمِنَـٰتٍ فَلَا تَرْجِعُوهُنَّ إِلَى ٱلْكُفَّارِ ۖ لَا هُنَّ حِلٌّ لَّهُمْ وَلَا هُمْ يَحِلُّونَ لَهُنَّ ۖ وَءَاتُوهُم مَّآ أَنفَقُوا۟ ۚ وَلَا جُنَاحَ عَلَيْكُمْ أَن تَنكِحُوهُنَّ إِذَآ ءَاتَيْتُمُوهُنَّ أُجُورَهُنَّ ۚ وَلَا تُمْسِكُوا۟ بِعِصَمِ ٱلْكَوَافِرِ وَسْـَٔلُوا۟ مَآ أَنفَقْتُمْ وَلْيَسْـَٔلُوا۟ مَآ أَنفَقُوا۟ ۚ ذَٰلِكُمْ حُكْمُ ٱللَّهِ ۖ يَحْكُمُ بَيْنَكُمْ ۚ وَٱللَّهُ عَلِيمٌ حَكِيمٌ ﴿١٠﴾ وَإِن فَاتَكُمْ شَىْءٌ مِّنْ أَزْوَٰجِكُمْ إِلَى ٱلْكُفَّارِ فَعَاقَبْتُمْ فَـَٔاتُوا۟ ٱلَّذِينَ ذَهَبَتْ أَزْوَٰجُهُم مِّثْلَ مَآ أَنفَقُوا۟ ۚ وَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ ٱلَّذِىٓ أَنتُم بِهِۦ مُؤْمِنُونَ ﴿١١﴾

ئۈمىد قىلىدىغانلارغا﴾ الله تائالادىن دۇنيا ـ ئاخىرەتتە ئۈمىد كۈتىدىغانلارغا ﴿ياخشى نەمۇنىدۇر، كىمكى (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن، (بىلسۇنكى) الله (ئۇنىڭدىن ۋە ئۇنداقلاردىن) بىھاجەتتۇر، (الله) مەدھىيىگە لايىقتۇر﴾.

7 ﴿بەلكىم الله سىلەر بىلەن سىلەر ئۆچ كۆرۈدىغان ئادەملەر ئارىسىدا دوستلۇق پەيدا قىلىدۇ﴾ يەنى سىلەر بىلەن مۇشرىكلار ئارىسىدا دوستلۇق پەيدا قىلىدۇ. بۇنداق بولۇش ئۇلارنىڭ ئىسلامغا كىرىپ، مۇسۇلمانلار بىلەن بىر دىندا بولۇش بىلەن بولىدۇ. ئەينى ۋاقىتتا، مەككە پەتھى بولغاندىن كېيىن، بىر بۆلۈك كىشىلەر ئىيمان ئېيتىپ، ئىسلامدا ناھايىتى ياخشى ئىشلارنى قىلغان، ئۆزلىرىدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقانلارغا دوستلۇق ئىزھار قىلغان، جىھاد قىلغان ۋە الله تائالاغا يېقىنلىشىدىغان نۇرغۇن ئىشلارنى قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇسۇفيانىنىڭ قىزىنى ئالغان بولسىمۇ، تاكى پەتھى كۈنى ئەبۇسۇفيان ئىسلامغا كىرمىگىچە ئۇلار ئارىسىدا دوستلۇق پەيدا بولمىغان. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېيدۇ: الله نىڭ دىنىنى قوغداش ئۈچۈن مۇرتەدلەر بىلەن بىرىنچى قېتىم ئۇرۇش قىلغان كىشى ئەبۇسۇفيان ئىدى ۋە يۇقىرىدىكى ئايەت ئۇنىڭ ھەققىدە نازىل بولغان ئىدى.

﴿الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر، الله ناھايىتى مەغپىرەت

قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾.

8 كۇففارلاردىن ﴿سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، الله ئۇلارغا﴾ سىلە رەھىم قىلىش، قوشنىنىڭ ۋە مېھماننىڭ ھەققىنى ئادا قىلغانغا ئوخشاش ﴿ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا﴾ ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئامانەتكە خىيانەت قىلماسلىق ۋە سېتىۋالغان نەرسىنىڭ ھەققىنى ئازراقمۇ كېمەيتمەستىن ئادا قىلىشقا ئوخشاش ئىشلاردا ﴿ئادىل بولۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسمايدۇ. شۈبھىسىزكى، الله ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ﴾.

9 ﴿الله دىن ئۈچۈن سىلەر بىلەن ئۇرۇشقان، سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارغان ۋە سىلەرنى ھەيدەپ چىقىرىشقا ياردەملەشكەنلەرنى دوست تۇتۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسىدۇ﴾ ئۇلار ئەينى چاغدىكى قۇرەيش ۋە ئۇلارنىڭ قول چوماقچىلىرىدىن مۇسۇلمانلارنى ھەيدەپ چىقارغان ۋە ئۇلارغا ئۇرۇش ئاچقانلاردۇر. ﴿كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر﴾ چۈنكى ئۇلار الله قا، پەيغەمبىرىگە ۋە كىتابىغا دۈشمەن بولغان كاپىرلارغا دۈشمەن بولۇشنىڭ ئورنىغا دوست بولدى.

10 ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە مۆمىن ئاياللار﴾ كاپىرلارنىڭ زېمىنىدىن ﴿ھىجرەت قىلىپ كەلسە﴾ ئەينى چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇدەيبىيەدە قۇرەيش كاپىرلىرى بىلەن سۈلھى تۈزگەندە، كاپىر تەرەپتىن بىرى مۇسۇلمان بولۇپ كەلسە، ئۇنى قۇرەيش تەرەپكە قايتۇرۇپ بېرىشكە كېلىشكەن ئىدى. ئەمما ئۇ تەرەپتىن ئايال كىشى مۇسۇلمان بولۇپ كېلىۋىدى، الله ئۇ ئايالنى قايتۇرۇپ بېرىشنى توسۇپ، ﴿ئۇلارنى﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئىسلامغا بولغان رىغبىتىنى ﴿سىناپ كۆرۈڭلار﴾ يەنى ئەگەر ئۇلار ئېرىنى يامان كۆرۈپ قېلىپ ياكى بىر يۇرتتىن يەنە بىر يۇرتقا يۆتكەلگۈسى كېلىپ قېلىپ ۋەياكى مال - دۇنيا كۆزلەپ كەلمەي، پەقەت الله ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىنى ياخشى كۆرگەن ۋە دىنىنى ئىزدىگەن ھالەتتە كەلگەنلىكى ھەققىدە قەسەم ئىچسىلا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئېرىگە ئايالىغا بەرگەن مېھرىنى ۋە قىلغان چىقىمىنى قايتۇرۇپ بېرىپ، ئۇ ئايالنى قايتۇرۇپ بەرمەيتتى. ﴿ئۇلارنىڭ ئىمانىنى الله ئوبدان بىلىدۇ، ئەگەر ئۇلارنى (سىنىغاندىن كېيىن ھەقىقىي) مۆمىنە دەپ تونۇساڭلار، ئۇلارنى كاپىرلارغا قايتۇرۇپ بەرمەڭلار، ئۇلار كاپىرلارغا ھالال ئەمەس، كاپىرلارمۇ ئۇلارغا ھالال ئەمەس﴾ مۇسۇلمە خاتۇن ھىجرەت قىلىش ئارقىلىق ئەمەس، پەقەت ئىمان ئېيتىشى بىلەنلا كاپىر ئەردىن ئايرىلىپ كېتىدۇ. ﴿كاپىر ئەرلىرىنىڭ ئۇلارغا بەرگەن مەھرىنى قايتۇرۇپ بېرىڭلار، ئۇلارنىڭ مەھرىلىرىنى بېرىپ﴾ ئۇ ئاياللارنىڭ ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ﴿نىكاھىڭلارغا ئالساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، كاپىر ئاياللارنى ئەمرىڭلاردا ساقلىماڭلار﴾ دەسلەپكى مەزگىللەردە كاپىر ئايالى بارلار دىنىنىڭ ئوخشىماسلىقى سەۋەبىدىن ئاجرىشىپ كەتمەيتتى. مۇسۇلمان كاپىر بىلەن، كاپىر مۇسۇلمان بىلەن ئېلىپ - تېگىشەتتى. بۇ ئايەت ئۇ ئادەتنى ئەمەلدىن قالدۇردى. بۇ ھۆكۈم مۇشرىك كاپىرلارغا خاس بولۇپ، ئەھلى كىتاب كاپىرلىرىغا خاس ئەمەس. ﴿ئۇلارغا بەرگەن مەھرىڭلارنى تەلەپ قىلىڭلار، كاپىرلارمۇ (ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مۆمىن ئاياللىرىغا بەرگەن) مەھرىلىرىنى تەلەپ قىلسۇن﴾ شۇ چاغدا، بىر مۇسلىمە ئايال كاپىر تەرەپكە مۇرتەد بولۇپ كەتسە، ئۇنىڭ مېھرىنى قايتۇرۇپ بېرىڭلار! - دەيتتى. ئەگەر كاپىر تەرەپتىن بىر ئايال مۇسۇلمان بولۇپ كەلسە، ئۇنىڭ مېھرى ھەققىنى كاپىر ئېرىگە قايتۇرۇپ بېرەتتى. ﴿الله نىڭ ھۆكمى ئەنە شۇ﴾ يەنى ھۇدەيبىيە كېلىشىمىدىن كېيىن كېلىشىم تۈزگەنلەرگە شۇنداق، ئەمما كېلىشىم تۈزمىگەنلەرگە بۇ ھۆكۈم ئىجرا قىلىنمايدۇ. بۇ ئايەت ئەمەلدىن قالغان بولىشىمۇ مۇمكىن. ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: مېھرىنى قايتۇرۇپ بېرىش شۇ قىسقىغىنە ۋاقىت ئۈچۈن خاستۇر. ئەمما ئەر - خوتۇندىن بىرى مۇسۇلمان بولسا، ئۇلارنى ئايرىۋېتىش ھۆكمى مەڭگۈلۈكتۇر. ﴿الله ئاراڭلاردا ھۆكۈم چىقىرىدۇ، الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

11 ﴿ئەگەر سىلەرنىڭ بەزى ئاياللىرىڭلار كاپىرلارغا كىرىپ كەتسە، (كاپىرلار بىلەن) ئۇرۇشۇپ غەنىمەت ئالغان ۋاقتىڭلاردا، ئاياللىرى كاپىرلارغا كىرىپ كەتكەن كىشىلەرگە (غەنىمەتتىن) ئۇلارنىڭ بەرگەن مەھرىنىڭ مىقدارىنى بېرىڭلار﴾ يەنى مۇسۇلمانلاردىن بىرىنىڭ ئايالى كۇففارلار تەرەپكە قېچىپ كەتسە، سىلەر كۇففارلار بىلەن ئۇرۇشۇپ ئالغان غەنىمەت مالدىن مەزكۇر ئايالنىڭ ئېرىگە مەھرى مىقدارى مال بېرىڭلار. ﴿سىلەر ئۆزۈڭلار ئىشەنگەن الله دىن قورقۇڭلار﴾ يەنى ئۆزەڭلارنى ئازابقا دۇچار قىلىپ قويىدىغان ئەمەللەردىن ھەزەر ئەيلەڭلار!

12 ﴿ئى پەيغەمبەر! مۆمىن ئاياللار ساڭا كېلىپ، الله قا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىككە، ئوغرىلىق قىلماسلىققا، زىنا قىلماسلىققا، بالىلىرىنى﴾ جاھىلىيەت دەۋرىدىكىدەك قىز بالىلىرىنى نومۇستىن ياكى كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ ﴿ئۆلتۈرمەسلىككە، باشقىلارنىڭ بالىسىنى يالغاندىن ئەرلىرىنىڭ بالىسى قىلىۋالماسلىققا﴾ ئىمام فەررا مۇنداق دەيدۇ: ئەينى زاماندا ئايال كىشى بالىدىن بىرنى تېپىۋېلىپ ئېرىگە: بۇ سەندىن بولغان بالا، - دەيتتى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بەزى ئاياللار قىز بالا تۇغۇپ، ئۇنىڭ ئورنىغا ئوغۇل بالىنى ئالماشتۇرىۋالاتتى. ﴿سەن بۇيرۇغان ياخشى ئىشلاردىن باش تارتماسلىققا﴾ يەنى ۋايساپ يىغلاش، كىيىمىنى يىرتىپ يىغلاش، چېچىنى يۇلۇپ يىغلاش، ياقىسىنى يىرتىپ يىغلاش، يۈزىنى تاتىلاپ يىغلاش ۋە ۋاي سېلىپ دۇئا قىلىش

قاتارلىق چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلماي، اﷲ قا ئىتائەت قىلىشقا يۇقىرىقى شەرتلەر ئاساسىدا ﴿بەيئەت قىلسا، ئۇلارغا بەيئەت قىلغىن، ئۇلار ئۈچۈن اﷲ دىن مەغپىرەت تىلىگىن، اﷲ ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾.

**13** ﴿ئى مۆمىنلەر! اﷲ غەزەپ قىلغان قەۋمنى﴾ يەنى بارلىق كاپىرلارنى (بەزىلەر پەقەت يەھۇدىيلارنى دەپ قارايدۇ) ﴿دوست تۇتماڭلار، ئۇلار ئاخىرەتنىڭ (ساۋابىدىن) قەبرىلەردە ياتقان كۇففارلار ئۈمىدىنى ئۈزگەندەك ھەقىقەتەن ئۈمىدىنى ئۈزدى﴾.

## 61 ـ سۈرە سەپ

مەدىنىدە نازىل بولغان، 14 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اﷲ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئاسمانلاردىكى نەرسىلەر﴾ يەنى پەرىشتىلەر ﴿ۋە زېمىندىكى نەرسىلەر﴾ يەنى ئىنسانلار، ئۆسۈملۈكلەر، جانسىز شەيئىلەر ﴿اﷲ قا تەسبىھ ئېيتتى، اﷲ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

**2** ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟﴾ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئەينى چاغدا، جىھاد پەرز قىلىنىشتىن ئىلگىرى مۇسۇلمانلاردىن بەزى كىشىلەر: كاشكى اﷲ بىزگە ئەڭ سۆيۈملۈك ئەمەلنى دەپ بەرگەن بولسا، بىز شۇنى قىلغان بولساق، ـ دېيىشەتتى. شۇ چاغدا، ئەڭ سۆيۈملۈك ئەمەلنىڭ اﷲ يولىدا جىھاد قىلىش ئىكەنلىكى خەۋەر قىلىنىۋېدى، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئېغىر كېلىپ، ئۇنى يامان كۆردى. شۇنىڭ بىلەن، يۇقىرىدىكى ئايەت نازىل بولدى.

**3** ﴿سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار اﷲ نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ﴾ كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر. ئېيتىلىشىچە، بۇ بىر جامائەت كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىدۇ. ئۇلاردىن بىرى: مەن قىلىچىم بىلەن مۇنداق، مۇنداق ئادەملەرنى چاپتىم، ـ دەيدۇ. ئەمەلىيەتتە ئۇلار بۇ ئىشلارنى قىلمىغان ئىدى.

**4** ﴿شۈبھىسىزكى، اﷲ ئۆزىنىڭ يولىدا مۇستەھكەم بىنادەك سەپ بولۇپ جىھاد قىلغانلارنى﴾ يەنى ئۇرۇش مەيدانىدا دۈشمەنلەرگە ئۇچراشقان چاغدا مەۋقەسىدە ساباتلىق تۇرۇپ غازات قىلغانلارنى ﴿دوست تۇتىدۇ﴾. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىشنىڭ بېشى ئىسلامدۇر، ئۇنىڭ تۈۋرىكى نامازدۇر، چوققىسى جىھادتۇر دېگەن.

**5** ﴿ئۆز ۋاقتىدا مۇسا قەۋمىگە:﴾ اﷲ تائالا يۇقىرىدىكى ئايەتتە اﷲ يولىدا جىھاد قىلغانلارنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى زىكىر قىلغاندىن كېيىن، بۇ ئايەتتە مۇسا ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالاملارنى تەۋھىدكە ۋە جىھاد قىلىشقا بۇيرىغانلىقىنى، ئۇ ئىشقا خىلاپلىق قىلغانلارغا ئازابنىڭ ھەق بولىدىغانلىقىنى بايان

يَٰٓأَيُّهَا ٱلنَّبِيُّ إِذَا جَآءَكَ ٱلۡمُؤۡمِنَٰتُ يُبَايِعۡنَكَ عَلَىٰٓ أَن لَّا يُشۡرِكۡنَ بِٱللَّهِ شَيۡـٔٗا وَلَا يَسۡرِقۡنَ وَلَا يَزۡنِينَ وَلَا يَقۡتُلۡنَ أَوۡلَٰدَهُنَّ وَلَا يَأۡتِينَ بِبُهۡتَٰنٖ يَفۡتَرِينَهُۥ بَيۡنَ أَيۡدِيهِنَّ وَأَرۡجُلِهِنَّ وَلَا يَعۡصِينَكَ فِي مَعۡرُوفٖ فَبَايِعۡهُنَّ وَٱسۡتَغۡفِرۡ لَهُنَّ ٱللَّهَۚ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٞ ﴿١٢﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَتَوَلَّوۡاْ قَوۡمًا غَضِبَ ٱللَّهُ عَلَيۡهِمۡ قَدۡ يَئِسُواْ مِنَ ٱلۡأٓخِرَةِ كَمَا يَئِسَ ٱلۡكُفَّارُ مِنۡ أَصۡحَٰبِ ٱلۡقُبُورِ ﴿١٣﴾

ترتيبها ٦١ — سُورَةُ الصَّفِّ — آياتها ١٤

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

سَبَّحَ لِلَّهِ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۖ وَهُوَ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ ﴿١﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لِمَ تَقُولُونَ مَا لَا تَفۡعَلُونَ ﴿٢﴾ كَبُرَ مَقۡتًا عِندَ ٱللَّهِ أَن تَقُولُواْ مَا لَا تَفۡعَلُونَ ﴿٣﴾ إِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ ٱلَّذِينَ يُقَٰتِلُونَ فِي سَبِيلِهِۦ صَفّٗا كَأَنَّهُم بُنۡيَٰنٞ مَّرۡصُوصٞ ﴿٤﴾ وَإِذۡ قَالَ مُوسَىٰ لِقَوۡمِهِۦ يَٰقَوۡمِ لِمَ تُؤۡذُونَنِي وَقَد تَّعۡلَمُونَ أَنِّي رَسُولُ ٱللَّهِ إِلَيۡكُمۡۖ فَلَمَّا زَاغُوٓاْ أَزَاغَ ٱللَّهُ قُلُوبَهُمۡۚ وَٱللَّهُ لَا يَهۡدِي ٱلۡقَوۡمَ ٱلۡفَٰسِقِينَ ﴿٥﴾

قىلىش ئارقىلىق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنى مۇسا ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالاملارنىڭ قەۋمىنىڭ قىلغان ئىشلىرىنى قىلىپ سېلىشتىن ئاگاھلاندۇردى. ﴿ئى قەۋمىم! مېنىڭ اﷲ نىڭ سىلەرگە ئەۋەتكەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىمنى بىلىپ تۇرۇپ، سىلەر﴾ اﷲ سىلەرگە پەرز قىلغان شەرىئەتلەرگە قىلغان بۇيرۇقلىرىمغا خىلاپلىق قىلىش ياكى مېنى تىللاش، كەمسىتىش ئارقىلىق ﴿ماڭا نېمىشقا ئازار بېرىسىلەر؟ دېدى. ئۇلار (ھەقتىن) بۇرۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن، اﷲ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ھىدايەتتىن بۇرىۋەتتى، اﷲ پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾.

**6** ﴿ئۆز ۋاقتىدا مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا: ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مەن سىلەرگە ھەقىقەتەن اﷲ ئەۋەتكەن، مەندىن بۇرۇن كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى، مەندىن كېيىن كېلىدىغان ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بەرگۈچى پەيغەمبەرمەن دېدى﴾ يەنى مەن تەۋراتتا ھېچقانداق زىت كەلمەيدىغان ئىنجىلنى ئېلىپ كەلدىم، ئۇنىڭدا مېنىڭ خۇش بېشارەتلىرىم بار. شۇنداق تۇرسا، يەنە نېمە ئۈچۈن مەندىن قاچىسىلەر ۋە ماڭا قارشىلىق قىلىسىلەر؟ بۇ ئايەتتىكى ئەھمەد بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىتىدۇ. ﴿ئىسا ئۇلارغا روشەن مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلگەن چاغدا،

وَإِذْ قَالَ عِيسَى ٱبْنُ مَرْيَمَ يَٰبَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ إِنِّى رَسُولُ ٱللَّهِ إِلَيْكُم مُّصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ يَدَىَّ مِنَ ٱلتَّوْرَىٰةِ وَمُبَشِّرًۢا بِرَسُولٍ يَأْتِى مِنۢ بَعْدِى ٱسْمُهُۥٓ أَحْمَدُ ۖ فَلَمَّا جَآءَهُم بِٱلْبَيِّنَٰتِ قَالُوا۟ هَٰذَا سِحْرٌ مُّبِينٌ ﴿٦﴾ وَمَنْ أَظْلَمُ مِمَّنِ ٱفْتَرَىٰ عَلَى ٱللَّهِ ٱلْكَذِبَ وَهُوَ يُدْعَىٰٓ إِلَى ٱلْإِسْلَٰمِ ۚ وَٱللَّهُ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٧﴾ يُرِيدُونَ لِيُطْفِـُٔوا۟ نُورَ ٱللَّهِ بِأَفْوَٰهِهِمْ وَٱللَّهُ مُتِمُّ نُورِهِۦ وَلَوْ كَرِهَ ٱلْكَٰفِرُونَ ﴿٨﴾ هُوَ ٱلَّذِىٓ أَرْسَلَ رَسُولَهُۥ بِٱلْهُدَىٰ وَدِينِ ٱلْحَقِّ لِيُظْهِرَهُۥ عَلَى ٱلدِّينِ كُلِّهِۦ وَلَوْ كَرِهَ ٱلْمُشْرِكُونَ ﴿٩﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ هَلْ أَدُلُّكُمْ عَلَىٰ تِجَٰرَةٍ تُنجِيكُم مِّنْ عَذَابٍ أَلِيمٍ ﴿١٠﴾ تُؤْمِنُونَ بِٱللَّهِ وَرَسُولِهِۦ وَتُجَٰهِدُونَ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ بِأَمْوَٰلِكُمْ وَأَنفُسِكُمْ ۚ ذَٰلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ إِن كُنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿١١﴾ يَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَيُدْخِلْكُمْ جَنَّٰتٍ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ وَمَسَٰكِنَ طَيِّبَةً فِى جَنَّٰتِ عَدْنٍ ۚ ذَٰلِكَ ٱلْفَوْزُ ٱلْعَظِيمُ ﴿١٢﴾ وَأُخْرَىٰ تُحِبُّونَهَا ۖ نَصْرٌ مِّنَ ٱللَّهِ وَفَتْحٌ قَرِيبٌ ۗ وَبَشِّرِ ٱلْمُؤْمِنِينَ ﴿١٣﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ كُونُوٓا۟ أَنصَارَ ٱللَّهِ كَمَا قَالَ عِيسَى ٱبْنُ مَرْيَمَ لِلْحَوَارِيِّۦنَ مَنْ أَنصَارِىٓ إِلَى ٱللَّهِ ۖ قَالَ ٱلْحَوَارِيُّونَ نَحْنُ أَنصَارُ ٱللَّهِ ۖ فَـَٔامَنَت طَّآئِفَةٌ مِّنۢ بَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ وَكَفَرَت طَّآئِفَةٌ ۖ فَأَيَّدْنَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ عَلَىٰ عَدُوِّهِمْ فَأَصْبَحُوا۟ ظَٰهِرِينَ ﴿١٤﴾

ئۇلار: بۇ ئوپئوچۇق سېھىردۇر دېدى».

**7** «ئىسلامغا دەۋەت قىلىنىۋېتىپ، الله قا يالغاننى» يەنى الله نىڭ شېرىكى بار، بالىسى بار دېگەندەك سۆزلەرنى «چاپلىغان كىشىدىنمۇ زالىم كىشى بارمۇ؟» ئىسلام دىنى بولسا، ئەڭ ھۆرمەتلىك ۋە ئەڭ ياخشى دىندۇر. ئادەتتە ئۇنداق ھۆرمەتلىك، ياخشى ئادەمگىمۇ بوھتان چاپلانمايدىغان تۇرسا، قانداقمۇ پەرۋەردىگارىغا بوھتان چاپلانسۇن؟! «الله زالىم (يەنى كاپىر) قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ».

**8** «ئۇلار الله نىڭ نۇرىنى» يەنى الله نىڭ دىنىنى ۋە نۇرلۇق شەرىئىتىنى «ئېغىزلىرى بىلەن ئۆچۈرۈۋەتمەكچى بولىدۇ» يەنى ئۇلارنىڭ يالغان - ياۋىداقلار ئارقىلىق ئىسلامنى يوقىتىش ۋە ئۇنىڭ ھىدايىتىنى توساش ئۈچۈن قىلغان تىرىشچانلىقلىرى خۇددى كاتتا بىر نۇرنى ئېغىزى بىلەن پۈۋلەپ ئۆچۈرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ھالىغا ئوخشايدۇ. «كاپىرلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ، الله ئۆزىنىڭ نۇرىنى» دىنىنى ئالەمگە ئاشكارا قىلىش ۋە باشقىسىدىن ئۈستۈن قىلىش ئارقىلىق «مۇكەممەل قىلغۇچىدۇر».

**9** «مۇشرىكلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ، الله ھەق دىننى بارلىق دىنلار ئۈستىدىن غالىب قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبىرىنى ھىدايەت بىلەن ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى».

**10** «ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە سىلەرنى قاتتىق ئازابتىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىر تىجارەتنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟» بۇ ئايەتتە ئەمەللەر تىجارەت دەپ ئاتالدى. چۈنكى ئەمەل قىلغۇچىلار تىجارەتچىلەر پايدا ئالغاندەك پايدا ئالىدۇ. ئۇلارنىڭ پايدىسى بولسا، جەننەتكە كىرىش ۋە دوزاختىن قۇتۇلۇشتۇر. تۆۋەندىكى ئىككى ئايەتتە زىكىر قىلىنغان ئىمان ۋە جىھادتىن ئىبارەت باھاسى الله نىڭ جەننىتى بىلەن قويۇلغان تىجارەت ھەقىقىي پايدىلىق تىجارەتتۇر.

**11** «الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە (چىن) ئىمان ئېيتقايسىلەر، الله نىڭ يولىدا مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن جىھاد قىلغايسىلەر، ئەگەر بىلسەڭلار، سىلەر ئۈچۈن بۇ ياخشىدۇر».

**12** شۇنداق قىلساڭلار «الله سىلەرنىڭ گۇناھلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ» يۇقىرىدىكى ئايەتتە تىجارەت قىلىدىغان مالنى تونۇشتۇردى. تۆۋەندىكى ئايەتلەردە ۋەدە قىلغان مالنىڭ باھالىرىنى تىلغا ئېلىپ مۇنداق دېدۇ: «سىلەرنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، دائىمىي تۇرالغۇ بولغان جەننەتلەردىكى گۈزەل سارايلاردا (تۇرغۇزىدۇ)، بۇ چوڭ مۇۋەپپەقىيەتتۇر» يەنى مانا بۇ تەڭدىشى يوق غەلىبە بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئارتۇق غەلىبە بولمايدۇ.

**13** «سىلەرگە (مەرھەمەت قىلىنىدىغان) سىلەر ياخشى كۆرىدىغان ئىككىنچى بىر نېمەت الله دىن كېلىدىغان نۇسرەت ۋە يېقىن غەلىبەدۇر» يەنى مەككىنىڭ پەتھى قىلىنىشىدۇر. ئەتا مۇنداق دېدۇ: ئايەتتە كۆرسىتىلگىنى رۇم بىلەن پارىسنىڭ پەتھى قىلىنىشىدۇر. ئى مۇھەممەد! «مۆمىنلەرگە» دۇنيادىكى غەلىبە ۋە پەتھىلاردىن، ئاخىرەتتىكى جەننەتتىن «خۇش خەۋەر بەرگىن».

**14** «ئى مۆمىنلەر! ھەۋارىيۇنلاردەك» يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا دەسلەپتە ئىمان ئېيتقان مۆمىن قەۋمدەك «الله نىڭ ياردەمچىلىرى بولۇڭلار» يەنى ھازىرقى الله نىڭ دىنىغا قىلىنىۋاتقان ياردىمىڭلارنى داۋاملاشتۇرۇڭلار. «مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ھەۋارىيۇنلارغا: (الله نىڭ دەۋىتىنى تەبلىغ قىلىشتا) الله قا كىملەر ياردەمچىلىرىم بولىدۇ؟ دېدى، ھەۋارىيۇنلار: بىز الله نىڭ ياردەمچىلىرىمىز دېدى، ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بىر تائىپە ئىمان ئېيتتى» دەسلەپتە ئىمان ئېيتقانلار 12 كىشى ئىدى. «يەنە بىر تائىپە كاپىر بولدى، مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز دۈشمەنلىرىگە قارشى تۇرۇشىدا يار - يۆلەكتە بولدۇق، شۇنىڭ بىلەن مۆمىنلەر غالىب بولدى». قەتادە الله تائالانىڭ «الله نىڭ ياردەمچىلىرى بولۇڭلار» دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دېدۇ: الله قا شۈكۈرلەر بولسۇنكى، ئەينى چاغدا ئەقەبە دېگەن جايغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغداش ۋە الله نىڭ دىنى نۇسرەت تاپقانغا قەدەر ئۇنىڭغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن بەيئەت قىلىشقا 70 كىشى كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەقەبەدە ئۇچراشقان بىرىگە: سىلەردىن

12 ئادەم چىقىپ، خۇددى ھاۋارىيۇنلار مەريەمنىڭ ئوغلى ئىساغا كېپىل بولغاندەك ئۆز قەۋمىگە كېپىل بولسۇن دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاللىنىپ چىققان 12 كىشىگە: سىلەر ھاۋارىيۇنلار مەريەم ئوغلى ئىساغا كېپىل بولغاندەك ئۆز قەۋمىڭلارغا كېپىل بولامسىلەر؟ مەن ئۆز قەۋمىمگە كېپىل بولىمەن دېۋىدى. ئۇلار: ھەئە، كېپىل بولىمىز دېدى.

## 62 ـ سۈرە جۇمۇئە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿الله قا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەر تەسبىھ ئېيتىدۇ. الله پادىشاھىي (مۇتلەقتۇر)، (ھەممە نۇقسانلاردىن) پاكتۇر، غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

**2** ﴿الله ئۇممىلەرگە﴾ يەنى ئەرەبلەرگە، ئۇممىنىڭ ئەسلى مەنىسى: ئوقۇش ۋە يېزىشنى بىلمەيدىغان دېگەن بولىدۇ. چۈنكى ئەينى زاماندا ئەرەبلەر ئوقۇش يېزىشنى ئۇقمايتتى. ﴿ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر پەيغەمبەرنى﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ﴿ئەۋەتتى، ئۇ﴾ يەنى پەيغەمبەر ﴿ئۇلارغا﴾ گەرچە ئوقۇش يېزىشنى بىلمەيدىغان، بىرەرسىدىن تەلىم ئالمىغان بولسىمۇ ﴿قۇرئان ئايەتلىرىنى ئوقۇپ بېرىدۇ، ئۇلارنى﴾ كۇپرىنىڭ، گۇناھنىڭ ۋە يامان ئەخلاقنىڭ مەينەتچىلىكىدىن ﴿پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا كىتابنى﴾ يەنى قۇرئاننى ﴿ۋە ھېكمەتنى﴾ يەنى پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىنى ﴿ئۆگىتىدۇ، گەرچە ئۇلار ئىلگىرى ئوچۇق گۇمراھلىقتا بولسىمۇ﴾ يەنى شېرىك ئەقىدىسىدە ۋە ھەقتىن يىراقلاپ كەتكەن بولسىمۇ.

**3** ﴿ھەمدە (پەيغەمبەرنى) تېخى ئۇلارنىڭ زامانىدا بولمىغان (كېيىن كېلىدىغان) ئىككىنچى بىر قەۋمگە ئەۋەتتى﴾ يەنى قىيامەتكىچە كېلىدىغان مۇسۇلمانلارغا ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى زامانداشلىرىغىلا ئەمەس، بەلكى قىيامەتكىچە كېلىدىغان كىشىلەرگىمۇ ئومۇمىيدۇر. ئىمام بۇخارى ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سۈرە جۇمۇئە نازىل بولغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق. ئۇنى بىزگە ئوقۇپ بېرىپ: ﴿ھەمدە (پەيغەمبەرنى) تېخى ئۇلارنىڭ زامانىدا بولمىغان (كېيىن كېلىدىغان) ئىككىنچى بىر قەۋمگە ئەۋەتتى﴾ دېگەن ئايەتكە كەلگەندە، بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دېدى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كىملەر ئۇ بىزگە ئۇچرىشالمىغانلار؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىنى سەلمان فارىسىنىڭ مۈرىسىگە قويۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئىمان ئۈكەر يۇلتۇزىدا بولغان بولسا، شۇ يەردىكى كىشىلەردىن بىر مۇنچىسى ئىماندىن نېسىۋە ئالغان بولاتتى. ﴿الله غالىبتۇر،

سُورَةُ الجُمُعَةِ — ترتيبها ٦٢ — آياتها ١١

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يُسَبِّحُ لِلَّهِ مَا فِى ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِى ٱلْأَرْضِ ٱلْمَلِكِ ٱلْقُدُّوسِ ٱلْعَزِيزِ ٱلْحَكِيمِ ﴿١﴾ هُوَ ٱلَّذِى بَعَثَ فِى ٱلْأُمِّيِّـۧنَ رَسُولًا مِّنْهُمْ يَتْلُوا۟ عَلَيْهِمْ ءَايَٰتِهِۦ وَيُزَكِّيهِمْ وَيُعَلِّمُهُمُ ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْحِكْمَةَ وَإِن كَانُوا۟ مِن قَبْلُ لَفِى ضَلَٰلٍ مُّبِينٍ ﴿٢﴾ وَءَاخَرِينَ مِنْهُمْ لَمَّا يَلْحَقُوا۟ بِهِمْ ۚ وَهُوَ ٱلْعَزِيزُ ٱلْحَكِيمُ ﴿٣﴾ ذَٰلِكَ فَضْلُ ٱللَّهِ يُؤْتِيهِ مَن يَشَآءُ ۚ وَٱللَّهُ ذُو ٱلْفَضْلِ ٱلْعَظِيمِ ﴿٤﴾ مَثَلُ ٱلَّذِينَ حُمِّلُوا۟ ٱلتَّوْرَىٰةَ ثُمَّ لَمْ يَحْمِلُوهَا كَمَثَلِ ٱلْحِمَارِ يَحْمِلُ أَسْفَارًۢا ۚ بِئْسَ مَثَلُ ٱلْقَوْمِ ٱلَّذِينَ كَذَّبُوا۟ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ ۚ وَٱللَّهُ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٥﴾ قُلْ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ هَادُوٓا۟ إِن زَعَمْتُمْ أَنَّكُمْ أَوْلِيَآءُ لِلَّهِ مِن دُونِ ٱلنَّاسِ فَتَمَنَّوُا۟ ٱلْمَوْتَ إِن كُنتُمْ صَٰدِقِينَ ﴿٦﴾ وَلَا يَتَمَنَّوْنَهُۥٓ أَبَدًۢا بِمَا قَدَّمَتْ أَيْدِيهِمْ ۚ وَٱللَّهُ عَلِيمٌۢ بِٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٧﴾ قُلْ إِنَّ ٱلْمَوْتَ ٱلَّذِى تَفِرُّونَ مِنْهُ فَإِنَّهُۥ مُلَٰقِيكُمْ ۖ ثُمَّ تُرَدُّونَ إِلَىٰ عَٰلِمِ ٱلْغَيْبِ وَٱلشَّهَٰدَةِ فَيُنَبِّئُكُم بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ ﴿٨﴾

ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

**4** ﴿مانا بۇ الله نىڭ پەزلىدۇركى، ئۇنى خالىغان ئادەمگە بېرىدۇ، الله ئۇلۇغ پەزل ئىگىسىدۇر﴾.

**5** ﴿تەۋراتنى كۆتۈرۈشكە﴾ يەنى ئەمەل قىلىشقا ﴿تەكلىپ قىلىنغان، ئاندىن ئۇنى كۆتۈرمىگەنلەر﴾ يەنى تەۋرات بېرىلگەن ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا تەكلىپ بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان ۋە ھىدايەتتىن پايدىلانمىغان يەھۇدىيلار ﴿خۇددى كىتاب يۈكلەنگەن ئېشەككە ئوخشايدۇ﴾ يەنى پايدىلىق، چوڭ ـ چوڭ كىتابلارنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان، چارچاشتىن باشقا، ئۇلاردىن ھېچقانداق پايدىلىنالمايدىغان ئېشەككە ئوخشايدۇ. ﴿الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغان قەۋمنىڭ مىسالى نېمىدېگەن يامان!﴾ بۇ ئورۇندىكى ئوخشىتىش يەھۇدىيلارغا مۇناسىپ ھالەتتە بېرىلگەن بولۇپ، يەنى، ئى مۇسۇلمانلار! سىلەر ئۇلارنى دوراپ قالماڭلار، دېگەنلىك بولىدۇ. الله بۇ ئايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مۇنبەردە خۇتبە ئوقۇغان ھالەتتە تاشلاپ قويۇپ، تىجارەتكە كېتىپ قالغان مۇسۇلمانلارنى ئاگاھلاندۇرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ مەزمۇندا مۇنداق دېگەن: جۇمە كۈنى ئىمام خۇتبە ئوقۇۋاتقاندا گەپ قىلغان ئادەمنىڭ ھالىتى ئۈستىگە كىتاب ئارتىۋالغان ئېشەككە ئوخشاشتۇر. ئۇنىڭغا: جىم تۇر! دېگۈچىنىڭ جۇمەسىمۇ جۇمە بولمايدۇ.

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِذَا نُودِيَ لِلصَّلَوٰةِ مِن يَوۡمِ ٱلۡجُمُعَةِ فَٱسۡعَوۡاْ إِلَىٰ ذِكۡرِ ٱللَّهِ وَذَرُواْ ٱلۡبَيۡعَۚ ذَٰلِكُمۡ خَيۡرٞ لَّكُمۡ إِن كُنتُمۡ تَعۡلَمُونَ ﴿٩﴾ فَإِذَا قُضِيَتِ ٱلصَّلَوٰةُ فَٱنتَشِرُواْ فِي ٱلۡأَرۡضِ وَٱبۡتَغُواْ مِن فَضۡلِ ٱللَّهِ وَٱذۡكُرُواْ ٱللَّهَ كَثِيرٗا لَّعَلَّكُمۡ تُفۡلِحُونَ ﴿١٠﴾ وَإِذَا رَأَوۡاْ تِجَٰرَةً أَوۡ لَهۡوًا ٱنفَضُّوٓاْ إِلَيۡهَا وَتَرَكُوكَ قَآئِمٗاۚ قُلۡ مَا عِندَ ٱللَّهِ خَيۡرٞ مِّنَ ٱللَّهۡوِ وَمِنَ ٱلتِّجَٰرَةِۚ وَٱللَّهُ خَيۡرُ ٱلرَّٰزِقِينَ ﴿١١﴾

## سُورَةُ المُنَافِقُونَ

ترتيبها ٦٣ — آياتها ١١

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا جَآءَكَ ٱلۡمُنَٰفِقُونَ قَالُواْ نَشۡهَدُ إِنَّكَ لَرَسُولُ ٱللَّهِۗ وَٱللَّهُ يَعۡلَمُ إِنَّكَ لَرَسُولُهُۥ وَٱللَّهُ يَشۡهَدُ إِنَّ ٱلۡمُنَٰفِقِينَ لَكَٰذِبُونَ ﴿١﴾ ٱتَّخَذُوٓاْ أَيۡمَٰنَهُمۡ جُنَّةٗ فَصَدُّواْ عَن سَبِيلِ ٱللَّهِۚ إِنَّهُمۡ سَآءَ مَا كَانُواْ يَعۡمَلُونَ ﴿٢﴾ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ ءَامَنُواْ ثُمَّ كَفَرُواْ فَطُبِعَ عَلَىٰ قُلُوبِهِمۡ فَهُمۡ لَا يَفۡقَهُونَ ﴿٣﴾ ۞ وَإِذَا رَأَيۡتَهُمۡ تُعۡجِبُكَ أَجۡسَامُهُمۡۖ وَإِن يَقُولُواْ تَسۡمَعۡ لِقَوۡلِهِمۡۖ كَأَنَّهُمۡ خُشُبٞ مُّسَنَّدَةٞۖ يَحۡسَبُونَ كُلَّ صَيۡحَةٍ عَلَيۡهِمۡۚ هُمُ ٱلۡعَدُوُّ فَٱحۡذَرۡهُمۡۚ قَٰتَلَهُمُ ٱللَّهُۖ أَنَّىٰ يُؤۡفَكُونَ ﴿٤﴾

﴿الله زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾.

**6** ئى مۇھەممەد! ﴿ئېيتقىنكى، ئى يەھۇدىيلار! ئەگەر سىلەر باشقىلارنى ئەمەس، پەقەت ئۆزۈڭلارنىلا اللە نىڭ دوستلىرى دەپ دەۋا قىلىدىغان بولساڭلار﴾ يەھۇدىيلار ئۆزىنى باشقا مىللەتتىن يۇقىرى مەرتىۋىلىك، الله نىڭ دوستلىرى، الله ياخشى كۆرىدىغان بالىلىرى دەپ دەۋا قىلىدۇ. شۇڭا الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بۇ باتىل دەۋا ئىگىلىرىگە: ئۇنداق بولغاندىن كېيىن، ئاخىرەتنىڭ راھىتىگە تېزرەك يېتىش ئۈچۈن ﴿ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار، ئەگەر (بۇ دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار﴾ دېيىشكە بۇيرىدى. چۈنكى ھەرقانداق كىشى ئۆزىنىڭ جەننەت ئەھلىدىن ئىكەنلىكىنى بىلسە، ئۇ بۇ دۇنيادىن قۇتۇلۇشنى ياخشى كۆرىدۇ.

**7** ﴿ئۇلار قىلغان﴾ كۇپرىلىق، پاسىقلىق، كىتابنى ئۆزگەرتىۋېتىشتىن ئىبارەت ئۆزلىرى بىلىدىغان ﴿گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، ئۆلۈمنى ھەرگىز ئارزۇ قىلمايدۇ، الله زالىملارنى بىلگۈچىدۇر﴾.

**8** ئى مۇھەممەد! ﴿سىلەر قاچىدىغان ئۆلۈم چوقۇم سىلەرگە يولۇقىدۇ، ئاندىن سىلەر غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى (الله) نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، الله سىلەرگە قىلمىشىڭلارنى ئېيتىپ بېرىدۇ دېگىن﴾.

**9** ﴿ئى مۆمىنلەر! جۈمە كۈنى جۈمە نامىزىغا ئەزان ئېيتىلسا﴾ بۇ ئايەتتىكى ئەزاندىن جۈمە كۈنى ئىمام مۇنبەرگە چىققان چاغدىكى ئەزان كۆزدە تۇتۇلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ئۇنىڭدىن باشقا ئەزان ئېيتىلمايتتى. بىرىنچى ئەزان بولسا، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە مەدىنە كېڭىيىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن قوشۇپ قويۇلغان. ﴿الله نى ياد ئېتىشكە﴾ يەنى جۈمە خۇتبىسىنى ئاڭلاشقا ۋە جۈمە نامىزىنى مەسجىدتە ئادا قىلىشقا، ئۇنىڭ تەييارلىقلىرىدىن غۇسلى قىلىش، تاھارەت ئېلىش ۋە نامازغا مېڭىشقا ﴿ئالدىراپ بېرىڭلار، ئېلىم - سېتىمنى قويۇپ تۇرۇڭلار﴾ يەنى ئەزان چىققان ھامان ئېلىم - سېتىم ۋە باشقا بارلىق مۇئامىلىلەرنى قويۇپ تۇرۇڭلار، بۇ چاغدا ئېلىم - سېتىم قىلىش ھالال بولمايدۇ. ﴿ئەگەر بىلسەڭلار بۇ﴾ يەنى ئېلىم - سېتىمنى تاشلاپ نامازغا ئالدىراش، بېرىلىدىغان ئەجىرلەرنىڭ سەۋەبىدىن ﴿سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر﴾.

**10** ﴿ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا﴾ يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن ﴿زېمىنغا تارىلىپ﴾ يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ، ﴿الله نىڭ پەزلىدىن﴾ يەنى تىجارەت ۋە كەسىپ قىلىش ئارقىلىق الله نىڭ بەندىلىرىگە مەرھەمەت قىلغان رىزىقلىرىنى ﴿تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن الله نى كۆپ ياد ئېتىڭلار﴾ يەنى ئېلىم - سېتىم قىلغاندا، الله نىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ياخشىلىقلارغا باشلاپ قويغانلىقلىرىغا كۆپ شۈكرى قىلىڭلار. شۇنداقلا، الله قا يېقىنلاشتۇرىدىغان سۇبھانەللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ئاللاھۇ ئەكبەر دېيىش ۋە ئىستىغفار ئېيتىشنى تاشلىماڭلار.

**11** ئى مۇھەممەد! ﴿ئۇلار بىرەر تىجارەتنى ياكى تاماشانى كۆرسە، سېنى ئۆرە تۇرۇپ (خۇتبە ئوقۇۋاتقان) پېتىڭ تاشلاپ، ئۇنىڭغا﴾ يەنى تىجارەتكە ﴿يۈگۈرىدۇ﴾ ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ﴿ئېيتقىنكى، الله نىڭ دەرگاھىدىكى نەرسە﴾ يەنى كاتتا ساۋاب — جەننەت، سىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى خۇتبە ئوقىغان ھالەتتە تاشلاپ قويۇپ كېتىپ قالغان ﴿تاماشادىن ۋە تىجارەتتىن ياخشىدۇر، الله رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر﴾. بۇ ئايەتنىڭ نازىل بولۇش سەۋەبى: ئەينى چاغدا مەدىنىدە يوقسۇزلۇق ۋە ئاچارچىلىق يۈز بەردى. بىر جۈمە كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇتبە ئوقۇۋاتقاندا، شام زېمىنىدىن بىر تىجارەت كارۋىنى كەلدى. شۇنىڭ بىلەن، بارلىق كىشىلەر شۇ كارۋاننىڭ قېشىغا چىقىپ كەتتى، مەسجىدتە پەقەت 12 ئادەملا قالدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: قېلىپ قالغانلارنىڭ ئارىسىدا يەتتە ئايال بار دېيىلگەن.

## 63 ـ سۈرە مۇنافىقۇن

مەدىنىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿مۇناپىقلار سېنىڭ ئالدىڭغا كەلگەن چاغدا: گۇۋاھلىق بېرىمىزكى، سەن ھەقىقەتەن اللە نىڭ پەيغەمبىرىدۇرسەن دەيدۇ﴾ گۇۋاھلىق بېرىش چىن قەلبىدىن ئىشىنىدىغانلىقنى ئىپلان قىلىش دېگەنلىكتۇر. بۇ يەردىكى گۇۋاھلىق بېرىمىز دېگەننىڭ مەنىسى بىلىمىز دېگەنلىك بولىدۇ. ﴿سېنىڭ ھەقىقەتەن اللە نىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىڭنى اللە بىلىدۇ، اللە گۇۋاھلىق بېرىدۇكى، مۇناپىقلار چوقۇم﴾ چىن قەلبىدىن ئىشىنىدىغانلىقنى ئىپلان قىلىشتىمۇ، ھەق پەيغەمبەرلىكىنىڭ ھەقلىقىگە بەرگەن گۇۋاھلىقىدىمۇ ﴿يالغانچىلاردۇر﴾.

2 ﴿ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ يالغان قەسەملىرىنى قالقان قىلىۋالدى﴾ كىشىلەرنىڭ كۆڭۈللىرىدە پەيغەمبەرلىككە شەك پەيدا قىلىش ئارقىلىق، كىشىلەرنى ﴿اللە نىڭ يولىدىن﴾ يەنى ئىماندىن، جىھاد قىلىشتىن ۋە ياخشى ئەمەللەردىن ﴿توستى، ئۇلارنىڭ﴾ مۇناپىقلىق ۋە كىشىلەرنى اللە نىڭ يولىدىن توسۇشتىن ئىبارەت ﴿قىلمىشى نېمىدېگەن يامان!﴾.

3 ﴿بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار (ئېغىزلىرىدا) ئىشىنىپ، ئاندىن (دىللىرىدا) ئىنكار قىلدى﴾ بۇ ئايەت ئىمان ئېيتىپ ئاندىن يېنىۋالغان مۇرتەدلەر ھەققىدە نازىل بولغان دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. كاپىر بولغان سەۋەبلىك ﴿ئۇلارنىڭ دىللىرى پېچەتلەندى﴾ يەنى دىللىرىغا ھىدايەت يېتىپ بارالمايدۇ. ﴿ئۇلار (ئىماننى) چۈشەنمەيدۇ﴾.

4 ﴿ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، بەدەن قۇرۇلۇشى (سالاپەتلىكى) سېنى ھەيران قالدۇرىدۇ، ئەگەر ئۇلار سۆزلىسە، (سۆزىنىڭ پاساھەتلىكىدىن) سۆزىگە قۇلاق سالىسەن﴾ مۇناپىقلارنىڭ باشلىقى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ناھايىتى سۆزمەن، سالاپەتلىك، كېلىشكەن بىرى ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەجلىسىدە ئولتۇرغاندا ئىلىمسىز، ئەقىلسىز، پاراسەتسىزلىكتە ﴿گويا ئۇلار تامغا يۆلەپ قويۇلغان (چىرىپ قالغان) ياغاچلاردۇر، ئۇلار (قورقۇنچتىن) ھەرقانداق ئاۋازنى ئۆزلىرىگە قارىتىلغان دەپ گۇمانلىنىدۇ﴾ ئەينى ۋاقىتتا مۇناپىقلار ئۆزلىرىنىڭ نىقاۋىنىڭ توساتتىن ئېچىلىپ كېتىپ، ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنىشىدىن ئەنسىرەپلا يۈرىشەتتى. ﴿ئۇلار (ساڭا ۋە مۆمىنلەرگە) دۈشمەندۇر. ئۇلاردىن﴾ ساڭا زىيانكەشلىك قىلىدىغان پۇرسەت تېپىۋېلىشى ياكى سىرىڭنى بىلىۋېلىشىدىن ﴿ھەزەر ئەيلىگىن﴾ چۈنكى ئۇلار كاپىرلارنىڭ ئىشپىيونلىرى، ﴿اللە ئۇلارنى ھالاك قىلسۇن!﴾ يەنى اللە نىڭ لەنىتى بولسۇن! بۇ سۆزنى مۆمىنلەرنىڭ كاپىرلارنى شۇنداق دېيىشى ئۈچۈن تەلىماتتۇر. ﴿ئۇلار قانداقمۇ (ھىدايەتتىن گۇمراھلىققا) بۇرۇلۇپ كېتىدۇ!﴾

وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ تَعَالَوْا۟ يَسْتَغْفِرْ لَكُمْ رَسُولُ ٱللَّهِ لَوَّوْا۟ رُءُوسَهُمْ وَرَأَيْتَهُمْ يَصُدُّونَ وَهُم مُّسْتَكْبِرُونَ ﴿٥﴾ سَوَآءٌ عَلَيْهِمْ أَسْتَغْفَرْتَ لَهُمْ أَمْ لَمْ تَسْتَغْفِرْ لَهُمْ لَن يَغْفِرَ ٱللَّهُ لَهُمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ ٱلْفَٰسِقِينَ ﴿٦﴾ هُمُ ٱلَّذِينَ يَقُولُونَ لَا تُنفِقُوا۟ عَلَىٰ مَنْ عِندَ رَسُولِ ٱللَّهِ حَتَّىٰ يَنفَضُّوا۟ ۗ وَلِلَّهِ خَزَآئِنُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ وَلَٰكِنَّ ٱلْمُنَٰفِقِينَ لَا يَفْقَهُونَ ﴿٧﴾ يَقُولُونَ لَئِن رَّجَعْنَآ إِلَى ٱلْمَدِينَةِ لَيُخْرِجَنَّ ٱلْأَعَزُّ مِنْهَا ٱلْأَذَلَّ ۚ وَلِلَّهِ ٱلْعِزَّةُ وَلِرَسُولِهِۦ وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَلَٰكِنَّ ٱلْمُنَٰفِقِينَ لَا يَعْلَمُونَ ﴿٨﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ لَا تُلْهِكُمْ أَمْوَٰلُكُمْ وَلَآ أَوْلَٰدُكُمْ عَن ذِكْرِ ٱللَّهِ ۚ وَمَن يَفْعَلْ ذَٰلِكَ فَأُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلْخَٰسِرُونَ ﴿٩﴾ وَأَنفِقُوا۟ مِن مَّا رَزَقْنَٰكُم مِّن قَبْلِ أَن يَأْتِىَ أَحَدَكُمُ ٱلْمَوْتُ فَيَقُولَ رَبِّ لَوْلَآ أَخَّرْتَنِىٓ إِلَىٰٓ أَجَلٍ قَرِيبٍ فَأَصَّدَّقَ وَأَكُن مِّنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿١٠﴾ وَلَن يُؤَخِّرَ ٱللَّهُ نَفْسًا إِذَا جَآءَ أَجَلُهَا ۚ وَٱللَّهُ خَبِيرٌۢ بِمَا تَعْمَلُونَ ﴿١١﴾

سُورَةُ التَّغَابُنِ — ترتيبها ٦٤ — آياتها ١٨

5 ﴿ئۇلارغا ئۆزرە ئېيتىپ: كېلىڭلار، رەسۇلۇللاھ سىلەرگە مەغپىرەت تىلەيدۇ دېيىلسە﴾ مەغپىرەت تىلىنىشتىن قېچىپ، مەسخىرە قىلىش يۈزىسىدىن ﴿باشلىرىنى سىلكىيدۇ، ئۇلارنىڭ تەكەببۇرلۇق قىلغان ھالدا﴾ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ، مەغپىرەت تەلەپ قىلىشتىن ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتۇپ، ئەگەر ئۇنداق قىلساق، يۈزىمىز چۈشۈپ كېتىدۇ دەپ، دەۋەت قىلىنغان نەرسىدىن ﴿يۈز ئۆرۈگەنلىكىنى كۆرۈسەن﴾.

6 ﴿ئۇلارغا (مەيلى) مەغپىرەت تەلەپ قىلغىن، (مەيلى) مەغپىرەت تەلەپ قىلمىغىن﴾ ئۇلارنىڭ مۇناپىقلىق ۋە كۇپرىدا چىڭ تۇرىۋالغانلىقى ئۈچۈن ﴿بەربىر ئوخشاش﴾ مادامىكى، ئۇلار شۇ ھالىتىدىلا تۇرىدىكەن ﴿اللە ئۇلارغا ھەرگىز مەغپىرەت قىلمايدۇ، شۈبھىسىزكى پاسىق قەۋمنى اللە ھىدايەت قىلمايدۇ﴾.

7 ﴿ئۇلار: رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىدىكى﴾ پېقىر مۇھاجىر ﴿كىشىلەرنى تەمىنلىمەڭلار، ئۇلار تاراپ كەتسۇن دەيدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ خەزىنىلىرى اللە نىڭ ئىلكىدىدۇر﴾ اللە شۇ مۇھاجىر پېقىرلەرگە رىزق بەرگۈچى ﴿ۋە لېكىن مۇناپىقلار (اللە نىڭ ھېكمىتىنى) چۈشەنمەيدۇ﴾ يەنى پۈتۈن رىزىقلار اللە نىڭ ئىلكىدىدۇر. ۋەھالەنكى مۇناپىقلار: اللە مۇسۇلمانلارنىڭ رىزقىنى

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يُسَبِّحُ لِلَّهِ مَا فِى ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِى ٱلْأَرْضِ ۖ لَهُ ٱلْمُلْكُ وَلَهُ ٱلْحَمْدُ ۖ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿١﴾ هُوَ ٱلَّذِى خَلَقَكُمْ فَمِنكُمْ كَافِرٌ وَمِنكُم مُّؤْمِنٌ ۚ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ ﴿٢﴾ خَلَقَ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضَ بِٱلْحَقِّ وَصَوَّرَكُمْ فَأَحْسَنَ صُوَرَكُمْ ۖ وَإِلَيْهِ ٱلْمَصِيرُ ﴿٣﴾ يَعْلَمُ مَا فِى ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ وَيَعْلَمُ مَا تُسِرُّونَ وَمَا تُعْلِنُونَ ۚ وَٱللَّهُ عَلِيمٌۢ بِذَاتِ ٱلصُّدُورِ ﴿٤﴾ أَلَمْ يَأْتِكُمْ نَبَؤُا۟ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ مِن قَبْلُ فَذَاقُوا۟ وَبَالَ أَمْرِهِمْ وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿٥﴾ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُۥ كَانَت تَّأْتِيهِمْ رُسُلُهُم بِٱلْبَيِّنَٰتِ فَقَالُوٓا۟ أَبَشَرٌ يَهْدُونَنَا فَكَفَرُوا۟ وَتَوَلَّوا۟ ۚ وَّٱسْتَغْنَى ٱللَّهُ ۚ وَٱللَّهُ غَنِىٌّ حَمِيدٌ ﴿٦﴾ زَعَمَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوٓا۟ أَن لَّن يُبْعَثُوا۟ ۚ قُلْ بَلَىٰ وَرَبِّى لَتُبْعَثُنَّ ثُمَّ لَتُنَبَّؤُنَّ بِمَا عَمِلْتُمْ ۚ وَذَٰلِكَ عَلَى ٱللَّهِ يَسِيرٌ ﴿٧﴾ فَـَٔامِنُوا۟ بِٱللَّهِ وَرَسُولِهِۦ وَٱلنُّورِ ٱلَّذِىٓ أَنزَلْنَا ۚ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ ﴿٨﴾ يَوْمَ يَجْمَعُكُمْ لِيَوْمِ ٱلْجَمْعِ ۖ ذَٰلِكَ يَوْمُ ٱلتَّغَابُنِ ۗ وَمَن يُؤْمِنۢ بِٱللَّهِ وَيَعْمَلْ صَٰلِحًا يُكَفِّرْ عَنْهُ سَيِّـَٔاتِهِۦ وَيُدْخِلْهُ جَنَّٰتٍ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَآ أَبَدًا ۚ ذَٰلِكَ ٱلْفَوْزُ ٱلْعَظِيمُ ﴿٩﴾

كەڭ قىلمايدۇ دەپ ئويلىشىدۇ.

8 ﴿ئۇلار:﴾ يەنى مۇناپىقلار مۇشۇ غازاتتىن كېيىن ﴿مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم﴾ يەنى ئابدۇللا ئىبن ئۇبەي ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئۆزلىرىنى دېمەكچى ﴿ئەڭ خار ئادەمنى﴾ يەنى رەسۇلۇللاھنى، مۆمىنلەرنى دېمەكچى ﴿مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ دېيىشىدۇ. غەلىبە اللّٰه غا، اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە مۆمىنلەرگە مەنسۇپ، لېكىن مۇناپىقلار (غەلىبىنىڭ اللّٰه نىڭ دۈشمەنلىرىگە ئەمەس، دوستلىرىغا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى) بىلمەيدۇ﴾. زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن مەلۇم غازاتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدىم. شۇ يەردە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي: مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم ئەڭ خار ئادەمنى مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ دېدى. مەن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلدىم، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي: مەن ئۇنداق دېمىدىم دەپ قەسەم ئىچىپ تۇرىۋالدى. شۇنىڭ بىلەن، مېنىڭ قەۋمىم: سەن نېمە قىلماقچى؟ دەپ ماڭا تاپا تەنە قىلغىلى تۇردى. مەن ناھايىتى غەمكىن ۋە ھارغىن ھالەتتە ئۇخلىغىلى كەتتىم. بىر چاغدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەۋەتىپ مېنى چاقىرتىپ كېلىپ: ھەقىقەتەن اللّٰه تائالا سېنىڭ سۆزۈڭنى تەستىقلاپ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى دېدى.

9 ﴿ئى مۆمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە باللىرىڭلار سىلەرنى اللّٰه نىڭ زىكرىدىن﴾ يەنى اللّٰه نىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن ﴿غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن﴾ اللّٰه تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق مۇسۇلمانلارنى ماللىرى ۋە باللىرى ئىسلامنىڭ پەرز ئەمەللىرى ۋە قۇرئان ئوقۇشتىن ئىبارەت اللّٰه نىڭ زىكرىدىن غاپىل بولىدىغان مۇناپىقلارنىڭ ئەخلاقىدىن ھەزەر ئەيلەشكە چاقىرىدۇ. ﴿كىملەركى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر﴾.

10 ﴿بىرىڭلارغا ئۆلۈم كېلىپ: پەرۋەردىگارىم! نېمىشقا ئەجىلىمنى بىر ئاز كېچىكتۈرمىدىڭ، سەدىقە قىلىپ ياخشىلاردىن بولار ئىدىم دېيىشتىن بۇرۇن، ئۆزۈڭلارغا رىزىق قىلىپ بېرىلگەن نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىڭلار﴾.

11 ﴿اللّٰه ھېچ ئادەمنى ئەجىلى كەلگەندە ھەرگىز كېچىكتۈرمەيدۇ، اللّٰه قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾. ئۇنىڭغا ھېچقانداق نەرسە مەخپىي قالمايدۇ. ئۇ ئەمەلىڭلارغا قارىتا مۇكاپات ياكى جازا بېرىدۇ.

## 64 ـ سۈرە تەغابۇن

مەدىنىدە نازىل بولغان، 18 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەر اللّٰه غا تەسبىھ ئېيتىدۇ، پادىشاھلىق اللّٰه غا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇسانا اللّٰه غا خاستۇر، اللّٰه ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾.

2 ﴿اللّٰه سىلەرنى خەلق ئەتتى، ئاراڭلاردا مۆمىنلەرمۇ بار، كاپىرلارمۇ بار﴾ اللّٰه تائالا كاپىرنى ياراتتى، ئۇنىڭ كاپىرلىقى ئۇنىڭ ئۆز قىلمىشىنىڭ نەتىجىسىدۇر. اللّٰه تائالا مۆمىننى ياراتتى، ئۇنىڭ ئىمانى ئۇنىڭ ئۆز قىلمىشىنىڭ نەتىجىسىدۇر. كاپىر كۇپرىنى تاللىغانلىقى ئۈچۈن كاپىر بولىدۇ. مۆمىنمۇ ئىماننى تاللىغانلىقى ئۈچۈن مۆمىن بولىدۇ . ۋە ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللّٰه نىڭ ئىزنى بىلەن بولىدۇ. اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللّٰه خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى اللّٰه خالىمىغىچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق) .﴾[سۈرە تەكۋىر 29 ـ ئايەت]. ﴿اللّٰه سىلەرنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

3 ﴿اللّٰه ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ھەق ياراتتى، سىلەرنى سۈرەتكە كىرگۈزدى، سۈرىتىڭلارنى چىرايلىق قىلدى﴾ يەنى اللّٰه سۇبھانەھۇ ۋەتائالا سىلەرنى ئەڭ مۇكەممەل ۋە گۈزەل شەكىلدە ياراتتى، بۇ خىل يارىتىلىشتا ئادەم بالىسىنىڭ ئالاھىدە ئىمتىيازغا ئىگە بولغانلىقى ئېنىقتۇر. بۇ ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ياراتقۇچىنىڭ قۇدرىتى، ھېكمىتى ۋە كاتتىلىقىنىڭ نامايەندىسىدۇر.

شۇنىڭدەك، ئىنساننىڭ تاشقى كۆرۈنۈشى ۋە زور ئەقلىي قابىلىيىتى بۇنىڭ ئالاھىدە دەلىللىرىدىندۇر. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدۇ: ﴿زېمىندا ۋە ئۆزەڭلاردا اللە غا چىن ئېتىقاد قىلىدىغانلار ئۈچۈن (اللە نىڭ قۇدرىتىنى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن ئالامەتلەر بار، (بۇنى) كۆرمەمسىلەر.﴾[سۈرە زارىيات 20 ـ 21 ـ ئايەتلەر]. ﴿ئاخىر قايتىدىغان جاي ئۇنىڭ دەرگاھىدۇر﴾.

4 ﴿اللە ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ، اللە (نىيەتلىرىڭلاردىن، ئەمەللىرىڭلاردىن) يوشۇرغانلىرىڭلارنى ۋە ئاشكارىلىغانلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ، اللە دىللاردىكى سىرلارنى بىلگۈچىدۇ﴾ر.

5 ﴿سىلەرگە ئىلگىرى كاپىر بولۇپ ئەمەللىرىنىڭ ۋابالىنى تېتىغانلارنىڭ خەۋىرى كەلمىدىمۇ؟﴾ ئۇلار نۇھ، ئاد ۋە سەمۇد قەۋمىدە ياشاپ ئۆتكەن كاپىرلاردۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى مۇنداق دېگەنلىك بولىدۇ: قۇرئاندا سىلەرگە شۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ اللە نىڭ بىرلىكىگە ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشقا قانداق دەۋەت قىلغانلىقى، ئۇلارنىڭ بولسا، اللە نى تاشلاپ باشقا نەرسىلەرنى قانداق ئىلاھ قىلىۋالغانلىقى، ئىنكار قىلغانلارنىڭ قانداق ھالاكەتلەرگە دۇچار بولغانلىقى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ قانداق نىجاتلىققا ئېرىشكەنلىكى ھەققىدىكى خەۋىرى كەلدى. ﴿ئۇلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾.

6 ﴿بۇ﴾ دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى ئازاب ﴿شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلارغا پەيغەمبەرلىرى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن كەلگەن ئىدى، ئۇلار: ئىنسان بىزنى ھىدايەت قىلالامدۇ؟ دېدى﴾ پەيغەمبەرنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ﴿ئىنكار قىلدى﴾. پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن نەرسە ئۈستىدە ياخشىراق ئويلىنىپ كۆرمەي، ئىماندىن ﴿يۈز ئۆرۈدى. اللە (ئۇلارنىڭ ئىمانىغا) موھتاج ئەمەستۇر، اللە مەخلۇقاتتىن بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر﴾ يەنى اللە ئالەمدىكى بارلىق نەرسىدىن ۋە پۈتۈن بەندىلەردىن بىھاجەتتۇر. پۈتۈن مەخلۇقاتلار ئۆز تىلى ئارقىلىق ياكى ئەمەلى كۆرۈنۈشى ئارقىلىق ھەمدۇ سانا ئېيتىدۇ.

7 ﴿كاپىرلار ھەرگىز تىرىلدۈرۈلمەيمىز دەپ گۇمان قىلىشتى، ئېيتقىنكى: ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، پەرۋەردىگارىم بىلەن قەسەمكى، سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر﴾ يەنى اللە تائالا ئۆز پەيغەمبىرىگە قەسەم ئارقىلىق ئۇلارنىڭ چوقۇم تىرىلىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلىشقا بۇيرىدى. ﴿ئاندىن سىلەرگە قىلمىشلىرىڭلاردىن خەۋەر بېرىلىدۇ، بۇ﴾ قىلمىشلىرىڭلاردىن خەۋەر بېرىش، ئۇنىڭغا ئىسپات كەلتۈرۈش، ئاندىن شۇنىڭغا ئاساسەن جازا ياكى مۇكاپات بېرىش ﴿اللە غا ئاساندۇر﴾.

8 ﴿اللە غا، اللە نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە بىز نازىل قىلغان نۇرغا﴾ يەنى قۇرئانغا ﴿ئىمان ئېيتىڭلار، اللە

وَٱلَّذِينَ كَفَرُواْ وَكَذَّبُواْ بِـَٔايَٰتِنَآ أُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِ خَٰلِدِينَ فِيهَاۖ وَبِئۡسَ ٱلۡمَصِيرُ ﴿١٠﴾ مَآ أَصَابَ مِن مُّصِيبَةٍ إِلَّا بِإِذۡنِ ٱللَّهِۗ وَمَن يُؤۡمِنۢ بِٱللَّهِ يَهۡدِ قَلۡبَهُۥۚ وَٱللَّهُ بِكُلِّ شَيۡءٍ عَلِيمٞ ﴿١١﴾ وَأَطِيعُواْ ٱللَّهَ وَأَطِيعُواْ ٱلرَّسُولَۚ فَإِن تَوَلَّيۡتُمۡ فَإِنَّمَا عَلَىٰ رَسُولِنَا ٱلۡبَلَٰغُ ٱلۡمُبِينُ ﴿١٢﴾ ٱللَّهُ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَۚ وَعَلَى ٱللَّهِ فَلۡيَتَوَكَّلِ ٱلۡمُؤۡمِنُونَ ﴿١٣﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِنَّ مِنۡ أَزۡوَٰجِكُمۡ وَأَوۡلَٰدِكُمۡ عَدُوّٗا لَّكُمۡ فَٱحۡذَرُوهُمۡۚ وَإِن تَعۡفُواْ وَتَصۡفَحُواْ وَتَغۡفِرُواْ فَإِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٌ ﴿١٤﴾ إِنَّمَآ أَمۡوَٰلُكُمۡ وَأَوۡلَٰدُكُمۡ فِتۡنَةٞۚ وَٱللَّهُ عِندَهُۥٓ أَجۡرٌ عَظِيمٞ ﴿١٥﴾ فَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ مَا ٱسۡتَطَعۡتُمۡ وَٱسۡمَعُواْ وَأَطِيعُواْ وَأَنفِقُواْ خَيۡرٗا لِّأَنفُسِكُمۡۗ وَمَن يُوقَ شُحَّ نَفۡسِهِۦ فَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلۡمُفۡلِحُونَ ﴿١٦﴾ إِن تُقۡرِضُواْ ٱللَّهَ قَرۡضًا حَسَنٗا يُضَٰعِفۡهُ لَكُمۡ وَيَغۡفِرۡ لَكُمۡۚ وَٱللَّهُ شَكُورٌ حَلِيمٌ ﴿١٧﴾ عَٰلِمُ ٱلۡغَيۡبِ وَٱلشَّهَٰدَةِ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ ﴿١٨﴾

ترتيبها ٦٥ — سُورَةُ الطَّلَاقِ — آياتها ١٢

قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾.

9 ﴿ئۇ كۈندە اللە سىلەرنى قىيامەت ئۈچۈن توپلايدۇ، ئۇ زىيان تارتىدىغان كۈندۇر﴾ يەنى ئۇ كۈندە كاپىرنىڭ ئىماننى تەرك ئەتكەنلىكى بىلەن، مۆمىننىڭ ياخشى ئەمەللەرنى دېگەندەك قىلالمىغانلىقى بىلەن زىيان تارتقانلىقى ئاشكارا بولىدۇ. ﴿كىمكى اللە غا ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلىدىكەن، اللە ئۇنىڭ يامان ئىشلىرىنى يوققا چىقىرىدۇ، ئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار ئۇ جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، بۇ كاتتا مۇۋەپپەقىيەتتۇر﴾.

10 ﴿اللە نىڭ (بىرلىكىنى ۋە قۇدرىتىنى) ئىنكار قىلغانلار، ئايەتلىرىمىزنى يالغانغا چىقارغانلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، ئۇ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾

11 ﴿كىشىگە يەتكەن ھەر قانداق مۇسىبەت پەقەت اللە نىڭ ئىزنى﴾ يەنى قازا ـ قەدىرى ﴿بىلەنلا (يېتىدۇ)﴾ بۇ ئايەت، كاپىرلار: ئەگەر مۇسۇلمانلارنىڭ دېگىنى راست بولىدىغان بولسا، اللە ئۇلارنى دۇنيادا مۇسىبەتلەردىن قوغدايتتى دېگەنلىكى سەۋەبىدىن نازىل بولغان. ﴿كىمكى اللە غا﴾ يەنى ھەر قانداق مۇسىبەت اللە نىڭ قازاسى بىلەن

يېتىدۇ دېگەن سۆزگە ﴿ئىشىنىدىكەن، الله ئۇنىڭ قەلبىنى (سەۋرگە) يېتەكلەيدۇ﴾ يەنى ئۇنىڭ الله تەرىپىدىن كەلگەنلىكىنى، يېتىشكە تېگىشلىك نەرسىنىڭ خاتا يېتىپ قالمايدىغانلىقىنى ۋە تېگىشلىك ئەمەس نەرسىنىڭمۇ يېتىپ قالمايدىغانلىقىنى بىلىدۇ. قازاغا تەسلىم بولۇپ، ھەممە نەرسىنى الله بەردى ۋە ھەممە نەرسە الله تەرەپكە قايتقۇچىدۇر دەپ، كەلگەن قازاغا رازى بولىدۇ ۋە بېرىلگەن نېمەتلەرگە شۈكرى قىلىدۇ. ﴿الله ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر﴾ ھېچقانداق نەرسە ئۇنىڭغا مەخپىي بولمايدۇ.

12 ﴿الله غا ئىتائەت قىلىڭلار، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر (پەيغەمبەرنىڭ دەۋىتىدىن) يۈز ئۆرۈسەڭلار﴾ ئۇنىڭ گۇناھى ئۆزەڭلەرگە بولىدۇ. پەيغەمبەرگە زىيان بولمايدۇ ﴿پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋەزىپىسى پەقەت (دەۋەتنى) روشەن تەبلىغ قىلىشتۇر﴾.

13 ﴿الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، مۆمىنلەر الله غا تەۋەككۇل قىلسۇن﴾.

14 ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلاردىن، باللىرىڭلاردىن سىلەرگە دۈشمەن بولىدىغانلىرىمۇ بار﴾ يەنى سىلەرنى ياخشى ئىش قىلىشتىن توسۇپ قويۇشى مۇمكىن. بۇ ئايەتنىڭ نازىل بولۇش سەۋەبى: مەككىلىك بىر كىشى ئىمان ئېيتىپ مەدىنىگە ھىجرەت قىلماقچى بولغاندا، ئۇنىڭ ئايالى ۋە باللىرى ئۇنى ھىجرەت قىلغىلى قويمىغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت نازىل بولغان. مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇلار دۇنيادا دۈشمەنلىك قىلمايدۇ، لېكىن ئۇلارنى بەك ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇلار بىرەر نەرسە تەلەپ قىلسا، ئۇنى ئۇلارغا بېرىش ئۈچۈن ھارامغا كىرىپ قېلىشى مۇمكىن. ﴿ئۇلاردىن ئېھتىيات قىلىڭلار﴾ سىلەرنىڭ ئۇلارغا بولغان مۇھەببىتىڭلار الله غا بولغان تائەت ـ ئىبادىتىڭلارغا تەسىر يەتكۈزمىسۇن، ياخشىلىقتىن يۈز ئۆرگۈزمىسۇن ۋە الله غا ئاسىيلىق قىلىش ئارقىلىق ئۇلارغا رىزق تېپىپ بېرىشكە ئېلىپ بارمىسۇن! ﴿ئەگەر﴾ ئۇلارنىڭ ئۆتكۈزۈپ قويغان خاتالىقلىرىنى ﴿ئەپۇ قىلساڭلار، كەچۈرسەڭلار، مەغپىرەت قىلساڭلار (الله سىلەرنىمۇ مەغپىرەت قىلىدۇ). الله ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾. بەزى رىۋايەتلەردە: ئەينى چاغدىكى ئايال ۋە باللىرى ھىجرەت قىلدۇرمىغان كىشى، باشقىلارنىڭ ھىجرەت قىلىپ دىنني بىلىملەرنى كۆپ ئۆگىنىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەندىن كېيىن، ئايال ـ باللىرىنى جازالاشنى كۆڭلىگە پۈككەن ئىدى دېيىلگەن.

15 ﴿سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، باللىرىڭلار (سىلەرگە الله تەرىپىدىن) بىر تۈرلۈك سىناقتۇر﴾ سىلەرنى ھارامدىن كەسىپ قىلىشقا ۋە الله نىڭ بۇيرۇقلىرىنى بىجا كەلتۈرەلمەسلىككە ئېلىپ بېرىشى مۇمكىن، ئەمما ئۆز مال ـ دۇنياسى ۋە بالا ـ چاقىسىنىڭ مۇھەببىتىنىڭ ئورنىغا الله نىڭ تائىتىنى قويغانلارغا ﴿الله نىڭ دەرگاھىدا كاتتا ساۋاب بار﴾.

16 ﴿تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە الله غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، (ۋەزىنى) ئاڭلاڭلار، (ئەمرىگە) ئىتائەت قىلىڭلار، (الله نىڭ يولىدا ماللىرىڭلارنى) سەرپ قىلىڭلار﴾ يەنى الله بەرگەن رىزىقلارنى ياخشى يوللارغا ئىشلىتىڭلار، بېخىللىق قىلماڭلار، ئۆزەڭلار ئۈچۈن ياخشىلىقلارنى كۆپ قىلىۋېلىڭلار ﴿(بۇ) ئۆزۈڭلار ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، كىمكى نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلىنىدىكەن، ئۇ مەقسىتىگە ئېرىشكۈچىدۇر﴾ يەنى الله ھەرقانداق كىشىنى بېخىللىق كېسىلىدىن قۇتقازسا، شۇنىڭ بىلەن ئۇ الله يولىدا ياخشىلىقلار ئۈچۈن سەرپ قىلسا، ئۇ پۈتۈن ياخشىلىقلارغا ئېرىشكەن ۋە پۈتۈن مەقسەتلەرگە يەتكەن بولىدۇ.

17 ﴿الله غا قەرزى ھەسەنە بەرسەڭلار﴾ يەنى مەمنۇنىيەت ۋە ئىخلاس بىلەن ياخشى يوللارغا سەدىقە قىلساڭلار ﴿الله سىلەرگە ئۇنىڭ (ساۋابىنى) ھەسسىلەپ﴾ يەنى 10 ھەسسىدىن 700 ھەسسىگىچە ﴿بېرىدۇ، سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ، الله ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر، ھەلىمدۇر﴾ يەنى الله بويسۇنغان بەندىلىرىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدىغان، ئاسىيلىق قىلغانلارنى ئازابلاشقا ئالدىراپ كەتمەيدىغان زاتتۇر.

18 ﴿(الله) غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچىدۇر، غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

## 65 ـ سۈرە تەلاق

مەدىنىدە نازىل بولغان، 12 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿ئى پەيغەمبەر! (ئۈممىتىڭگە ئېيتقىنكى) سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتىگە (لايىق پەيتتە) تالاق قىلىڭلار﴾ يەنى پاكلىق ھالىتىدە، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلىپ، ئاندىن ئىددىتى توشقىچە ساقلاڭلار. شۇنداق قىلساڭلار، ئىددىتىگە لايىق تالاق قىلغان بولىسىلەر. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇ (ئىبنى ئۆمەر) ئايالىنى ھەيزلىك ھالىتىدە تالاق قىلىدۇ، بۇنى ئاتىسى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاچچىقلاپ: ئۇنى قايتۇرۇپ كېلىپ، پاكلانغىچە ساقلىسۇن، ئاندىن قايتا ھەيز كۆرۈپ پاكلانغىچە ساقلىسۇن. شۇنىڭدىن كېيىن يەنە تالاق قىلىش ئىستىكىدە بولسا، ئۇنى پاك ھالىتىدە، بىر تۆشەكتە بولماستىن تالاق قىلسۇن، مانا بۇ، الله بۇيرىغان ئىددەت ئىچىدە تالاق قىلىشتۇر دېدى. (نەسەب ئارىلىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن) ﴿ئىددەتنى ساناڭلار﴾ يەنى ئۈچ ھەيزدىن ئىبارەت ئىددەتنى تولۇق تۈگىتىش ئۈچۈن تالاق قىلىنغان ۋاقىتنى

ئىسسىقلاردا ئېنىق تۇتۇڭلار. ئى ئەرلەر! ﴿پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار، (ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشمىغۇچە) ئۇلارنى﴾ تالاق قىلىنغان ﴿ئۆيلىرىدىن چىقىرىۋەتمەڭلار، ئۇلارمۇ (ئۆيىدىن) چىقمىسۇن، ئۇلار پەقەت ئوچۇق پاھىشە قىلسىلا ئاندىن (ھەدنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن) چىقىدۇ، ئەنە شۇ﴾ يەنى يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلىرى ﴿اللە نىڭ قانۇنىدۇر، كىمكى اللە نىڭ قانۇنىدىن ھالقىپ كېتىدىكەن، ئۇ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ، سەن بىلمەيسەنكى، اللە شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى تالاقتىن كېيىن) بىرەر ئىشنى مەيدانغا كەلتۈرۈشى مۇمكىن﴾ يەنى بىر ئۆيدە تۇرۇش ئارقىلىق اللە ئۇلارنىڭ قەلبلىرىگە ئىسسىقچىلىق سېلىپ، يېنىشىۋېلىشى مۇمكىن.

2 ﴿ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقان چاغدا، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يېنىشىڭلار ياكى ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە ئۈزۈلىشىپ كېتىڭلار﴾ ئۇلارغا زىيان سېلىش ئۈچۈن ئۇلار بىلەن يېنىشىش، ئەزىيەت بېرىپ ياكى ھەققىنى بەرمەستىن ئۈزۈلىشىش سىلەرگە ھالال بولمايدۇ. يېنىشقان، ئاجراشقان چېغىڭلاردا تالاش - تارتىشنى ۋە كېلىشەلمەسلىكنى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن ﴿ئاراڭلاردىن ئىككى ئادىل گۇۋاھچىنى گۇۋاھ قىلىڭلار﴾. گۇۋاھچى بولغانلىرىڭلارمۇ اللە دىن ئەجىر كۈتۈپ ﴿خۇدالىق ئۈچۈن (توغرا) گۇۋاھ بولۇڭلار، بۇنىڭ بىلەن (يەنى بۇ ھۆكۈم بىلەن) اللە غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان كىشىگە ۋەز - نەسىھەت قىلىنىدۇ﴾ چۈنكى بۇنىڭدىن مۇسۇلماندىن باشقىسى ۋەز - نەسىھەت ئالالمايدۇ. ﴿كىمكى﴾ ھۆكۈم قىلىشتا، اللە بەلگىلەپ بەرگەن بەلگىلىمىلەرنى تۇتۇش ئارقىلىق ﴿اللە دىن قورقىدىكەن، اللە ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ﴾.

3 كىمكى تالاق قىلىپ ئايرىلىپ كېتىدىغان ياكى يېنىشىۋالىدىغان چاغدا، ئىددەتنىڭ توشقانلىقىغا توغرا گۇۋاھلىق بەرسە ﴿اللە ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ، كىمكى﴾ غەم - قايغۇسىغا اللە نىڭ كۇپايە قىلىدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلىپ ﴿اللە غا تەۋەككۈل قىلسا، اللە ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ، اللە ھەقىقەتەن مەقسىتىگە يېتەلەيدۇ، اللە ھەقىقەتەن ھەر بىر نەرسە ئۈچۈن مۇئەييەن مىقدار، مۇئەييەن ۋاقىت بەلگىلىدى﴾ يەنى اللە تائالا ئېغىرچىلىقمۇ، كەڭ - كۇشادىلىقمۇ ئاخىرلىشىدىغان مۇئەييەن بىر ۋاقىت بەلگىلىدى.

4 ﴿ئاياللىرىڭلارنىڭ ئىچىدىكى ھەيزدىن ئۈمىدىنى ئۈزگەنلەردىن﴾ يەنى يېشى چوڭ بولغانلىقتىن ھەيز كۆرمەيدىغانلارنىڭ ئىددىتىنىڭ قانچىلىك بولىدىغانلىقىدىن ﴿شۈبھىدە بولساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتى ئۈچ ئايدۇر، (كىچىكلىكتىن) ھەيز كۆرمىگەنلەرنىڭ ئىددىتى ھەم ئۈچ ئايدۇر، ھامىلىدار ئاياللارنىڭ ئىددىتى (مەيلى قويۇۋېتىلگەن بولسۇن، مەيلى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسۇن) بوشىنىش بىلەنلا تۈگەيدۇ، كىمكى اللە دىن قورقىدىكەن، اللە

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يَٰٓأَيُّهَا ٱلنَّبِيُّ إِذَا طَلَّقۡتُمُ ٱلنِّسَآءَ فَطَلِّقُوهُنَّ لِعِدَّتِهِنَّ وَأَحۡصُواْ ٱلۡعِدَّةَۖ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ رَبَّكُمۡۖ لَا تُخۡرِجُوهُنَّ مِنۢ بُيُوتِهِنَّ وَلَا يَخۡرُجۡنَ إِلَّآ أَن يَأۡتِينَ بِفَٰحِشَةٖ مُّبَيِّنَةٖۚ وَتِلۡكَ حُدُودُ ٱللَّهِۚ وَمَن يَتَعَدَّ حُدُودَ ٱللَّهِ فَقَدۡ ظَلَمَ نَفۡسَهُۥۚ لَا تَدۡرِي لَعَلَّ ٱللَّهَ يُحۡدِثُ بَعۡدَ ذَٰلِكَ أَمۡرٗا ﴿١﴾ فَإِذَا بَلَغۡنَ أَجَلَهُنَّ فَأَمۡسِكُوهُنَّ بِمَعۡرُوفٍ أَوۡ فَارِقُوهُنَّ بِمَعۡرُوفٖ وَأَشۡهِدُواْ ذَوَيۡ عَدۡلٖ مِّنكُمۡ وَأَقِيمُواْ ٱلشَّهَٰدَةَ لِلَّهِۚ ذَٰلِكُمۡ يُوعَظُ بِهِۦ مَن كَانَ يُؤۡمِنُ بِٱللَّهِ وَٱلۡيَوۡمِ ٱلۡأٓخِرِۚ وَمَن يَتَّقِ ٱللَّهَ يَجۡعَل لَّهُۥ مَخۡرَجٗا ﴿٢﴾ وَيَرۡزُقۡهُ مِنۡ حَيۡثُ لَا يَحۡتَسِبُۚ وَمَن يَتَوَكَّلۡ عَلَى ٱللَّهِ فَهُوَ حَسۡبُهُۥٓۚ إِنَّ ٱللَّهَ بَٰلِغُ أَمۡرِهِۦۚ قَدۡ جَعَلَ ٱللَّهُ لِكُلِّ شَيۡءٖ قَدۡرٗا ﴿٣﴾ وَٱلَّٰٓـِٔي يَئِسۡنَ مِنَ ٱلۡمَحِيضِ مِن نِّسَآئِكُمۡ إِنِ ٱرۡتَبۡتُمۡ فَعِدَّتُهُنَّ ثَلَٰثَةُ أَشۡهُرٖ وَٱلَّٰٓـِٔي لَمۡ يَحِضۡنَۚ وَأُوْلَٰتُ ٱلۡأَحۡمَالِ أَجَلُهُنَّ أَن يَضَعۡنَ حَمۡلَهُنَّۚ وَمَن يَتَّقِ ٱللَّهَ يَجۡعَل لَّهُۥ مِنۡ أَمۡرِهِۦ يُسۡرٗا ﴿٤﴾ ذَٰلِكَ أَمۡرُ ٱللَّهِ أَنزَلَهُۥٓ إِلَيۡكُمۡۚ وَمَن يَتَّقِ ٱللَّهَ يُكَفِّرۡ عَنۡهُ سَيِّـَٔاتِهِۦ وَيُعۡظِمۡ لَهُۥٓ أَجۡرًا ﴿٥﴾

ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ﴾.

5 ﴿ئەنە شۇ اللە نىڭ سىلەرگە نازىل قىلغان ھۆكمىدۇر، كىمكى اللە دىن قورقىدىكەن، اللە ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى يوققا چىقىرىدۇ، ئۇنىڭغا﴾ ئاخىرەتتە جەننەتتىن ئىبارەت ﴿كاتتا ساۋاب بېرىدۇ﴾.

6 ﴿ئۇلارنى﴾ يەنى قويۇۋېتىلگەن ئاياللىرىڭلارنى ﴿قۇدرىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئۆزۈڭلار ئولتۇرۇۋاتقان جايىڭلارنىڭ بىر قىسمىدا ئولتۇرغۇزۇڭلار﴾ بۇ ھۆكۈم يېنىشىۋالغىلى بولىدىغان ئاياللار ئۈچۈندۇر. ئەمما ئۈچ تالاق قىلىنغان، يېنىشىۋالغىلى بولمايدىغان ئاياللارغا تۇرالغۇ بېرىلمەيدۇ ۋە نەپىقىمۇ بېرىلمەيدۇ. ﴿ئۇلارنى تەڭلىكتە قالدۇرۇش ئۈچۈن زىيان يەتكۈزمەڭلار﴾ يەنى ئۇلارنى چىقىپ كېتىشكە مەجبۇرلاش ئۈچۈن تۇرالغۇ جەھەتتىن، نەپىقە جەھەتتىن قىسماڭلار. ﴿ئەگەر ئۇلار ھامىلىدار بولسا، بوشانغانغا قەدەر ئۇلارنى تەمىنلەڭلار، ئەگەر ئۇلار سىلەر ئۈچۈن (بالىلىرىڭلارنى) ئېمىتىپ بەرسە، ئۇلارنىڭ (ئېمىتىش) ھەققىنى بېرىڭلار، ھەققانى ئاساستا ئۆزئارا مەسلىھەتلىشىڭلار﴾ بۇ، تالاق ئارقىلىق ئايرىلىپ كەتكەن ئەر - ئاياللار ئۈچۈن قىلىنغان خىتاب بولۇپ، ئۆز - ئارا ئۇرۇش - جېدەل قىلماستىن، بىر - بىرىڭلارغا ئېتىبار قىلغان ھالەتتە

أَسْكِنُوهُنَّ مِنْ حَيْثُ سَكَنتُم مِّن وُجْدِكُمْ وَلَا تُضَآرُّوهُنَّ لِتُضَيِّقُوا۟ عَلَيْهِنَّ ۚ وَإِن كُنَّ أُو۟لَٰتِ حَمْلٍ فَأَنفِقُوا۟ عَلَيْهِنَّ حَتَّىٰ يَضَعْنَ حَمْلَهُنَّ ۚ فَإِنْ أَرْضَعْنَ لَكُمْ فَـَٔاتُوهُنَّ أُجُورَهُنَّ ۖ وَأْتَمِرُوا۟ بَيْنَكُم بِمَعْرُوفٍ ۖ وَإِن تَعَاسَرْتُمْ فَسَتُرْضِعُ لَهُۥٓ أُخْرَىٰ ﴿٦﴾ لِيُنفِقْ ذُو سَعَةٍ مِّن سَعَتِهِۦ ۖ وَمَن قُدِرَ عَلَيْهِ رِزْقُهُۥ فَلْيُنفِقْ مِمَّآ ءَاتَىٰهُ ٱللَّهُ ۚ لَا يُكَلِّفُ ٱللَّهُ نَفْسًا إِلَّا مَآ ءَاتَىٰهَا ۚ سَيَجْعَلُ ٱللَّهُ بَعْدَ عُسْرٍ يُسْرًا ﴿٧﴾ وَكَأَيِّن مِّن قَرْيَةٍ عَتَتْ عَنْ أَمْرِ رَبِّهَا وَرُسُلِهِۦ فَحَاسَبْنَٰهَا حِسَابًا شَدِيدًا وَعَذَّبْنَٰهَا عَذَابًا نُّكْرًا ﴿٨﴾ فَذَاقَتْ وَبَالَ أَمْرِهَا وَكَانَ عَٰقِبَةُ أَمْرِهَا خُسْرًا ﴿٩﴾ أَعَدَّ ٱللَّهُ لَهُمْ عَذَابًا شَدِيدًا ۖ فَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ يَٰٓأُو۟لِى ٱلْأَلْبَٰبِ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ ۚ قَدْ أَنزَلَ ٱللَّهُ إِلَيْكُمْ ذِكْرًا ﴿١٠﴾ رَّسُولًا يَتْلُوا۟ عَلَيْكُمْ ءَايَٰتِ ٱللَّهِ مُبَيِّنَٰتٍ لِّيُخْرِجَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّٰلِحَٰتِ مِنَ ٱلظُّلُمَٰتِ إِلَى ٱلنُّورِ ۚ وَمَن يُؤْمِنۢ بِٱللَّهِ وَيَعْمَلْ صَٰلِحًا يُدْخِلْهُ جَنَّٰتٍ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَآ أَبَدًا ۖ قَدْ أَحْسَنَ ٱللَّهُ لَهُۥ رِزْقًا ﴿١١﴾ ٱللَّهُ ٱلَّذِى خَلَقَ سَبْعَ سَمَٰوَٰتٍ وَمِنَ ٱلْأَرْضِ مِثْلَهُنَّ يَتَنَزَّلُ ٱلْأَمْرُ بَيْنَهُنَّ لِتَعْلَمُوٓا۟ أَنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ وَأَنَّ ٱللَّهَ قَدْ أَحَاطَ بِكُلِّ شَىْءٍ عِلْمًۢا ﴿١٢﴾

مەتسىلىھەتلىشىڭلار! ـ دېگەنلىك بولىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ﴿ئەگەر ئاتا ـ ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا، ئۇلارغا ھېچبىر گۇناھ بولمايدۇ.﴾ [سۈرە بەقەرە 233 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]. ﴿ئەگەر پىكىردە كېلىشەلمىسەڭلار﴾ يەنى ئەگەر ئاتا ئانا تەلەپ قىلغان ھەقنى بېرىشكە ئۇنىمىسا ۋە ئانىمۇ ھەق ئالماي ئېمىتمەيدىغانلىقىدا چىڭ تۇرسا، ﴿ئۇنى (يەنى بالىنى) باشقا بىر ئايال ئېمىتسۇن﴾ يەنى ئېمىتىپ بېرىش ئۈچۈن باشقا بىر ئايالغا ھەق بەرسۇن.

7 ﴿باي ئادەم (ئايالىنى ۋە بالىسىنى) ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسۇن، رىزقى تار قىلىنغان ئادەم الله نىڭ ئۇنىڭغا بەرگىنىگە يارىشا تەمىنلىسۇن﴾ يەنى ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالىغا يارىشا خىراجەت قىلسۇن. ﴿الله ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ﴾ يەنى پېقىر ئادەمنى باينى تەكلىپ قىلغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. ﴿الله قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىقنى بېرىدۇ﴾ يەنى پېقىرلىقتىن كېيىن بايلىقنى بېرىدۇ.

8 ﴿نۇرغۇن شەھەرنىڭ ئاھالىلىرى پەرۋەردىگارىنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئەمرىدىن باش تارتتى، ئۇلاردىن قاتتىق ھېساب ئالدۇق ۋە ئۇلارنى﴾ ئاخىرەتتە قاتتىق ئازاب بىلەن دۇنيادا ئاچلىق، يوقسۇللۇق، يەر يۈزىدىن يوق قىلىۋېتىش ۋە باشقا ھايۋانغا ئۆزگەرتىۋېتىش ئارقىلىق ﴿قاتتىق جازالىدۇق﴾.

9 ﴿ئۇلار قىلمىشلىرىنىڭ ۋابالىنى تېتىدى، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنىڭ ئاقىۋىتى﴾ دۇنيادا ھالاك بولۇش، ئاخىرەتتە ئازابلىنىش ئارقىلىق، مال ـ دۇنيا، بالا ـ چاقا ۋە جانلىرىدىن ﴿زىيان تارتىشتىن ئىبارەت بولدى﴾.

10 ﴿الله ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازاب تەييارلىدى، ئى ئىمان ئېيتقان ئەقىل ئىگىلىرى! الله دىن قورقۇڭلار﴾ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىڭلار! ئۆتكەنكى ئۈممەتلەردەك سەركەشلىك قىلىپ، شۇلار قىلغان يامانلىقنىڭ ئوخشىشى بىلەن جازالانغاندەك جازالىنىشتىن ساقلىنىڭلار. ﴿الله سىلەرگە قۇرئاننى نازىل قىلدى﴾.

11 ﴿ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى﴾ ئازغۇنلۇق ۋە كۇپرىنىڭ ﴿قاراڭغۇلۇقىدىن﴾ ھىدايەت ۋە ئىماننىڭ ﴿نۇرىغا چىقىرىش ئۈچۈن سىلەرگە الله نىڭ﴾ ھۆكۈملىرىدىن ئىبارەت كىشىلەر موھتاج بولغان ﴿روشەن ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان پەيغەمبەرنى ئەۋەتتى، كىمكى الله غا ئىمان ئېيتىدىكەن ۋە ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، (الله) ئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، الله ئۇلارغا ئېسىل رىزىق﴾ يەنى جەننەتتىكى رىزىق ۋە نېمەتلەرنى ﴿بېرىدۇ﴾.

12 ﴿الله يەتتە ئاسماننى ياراتتى، زېمىننىمۇ ئاسمانلارغا ئوخشاش (يەنى يەتتە قىلىپ) ياراتتى، الله نىڭ ئەمرى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا جارى بولۇپ تۇرىدۇ﴾ يەنى يەتتە قات ئاسماندىن يەتتە قات زېمىنغا چۈشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن يامغۇر ياغىدۇ، گىياھلار ئۆسىدۇ. كېچە بىلەن كۈندۈز، ياز بىلەن قىش كېلىدۇ. سىلەرگە بۇنى بىلدۈرۈشۈم ﴿الله نىڭ ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكىنى ۋە الله نىڭ ھەممە نەرسىنى تولۇق بىلىدىغانلىقىنى بىلىشىڭلار ئۈچۈندۇر﴾.

## 66 ـ سۈرە تەھرىم

مەدىنىدە نازىل بولغان، 12 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿ئى پەيغەمبەر! نېمە ئۈچۈن الله ساڭا ھالال قىلغان نەرسىنى ئاياللىرىڭنىڭ رازىلىقىنى تىلەش يۈزىسىدىن ھارام قىلىسەن﴾ بەزىلەرنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەينەپ رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىدە ھەسەل ئىچەتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىلەن ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا زەينەپ رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا ھىيلە ئويناپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قېشىغا كەلگەن ھامان: ئاغزىڭدىن بىر خىل پۇراق كېلىۋاتىدۇ دېيدىغانغا كېلىشىۋالغان. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام ھەسەل ئىچىشنى ئۆزىگە ھارام قىلىۋالغان. شۇ سەۋەبتىن بۇ ئايەت نازىل بولغان. ﴿اللە﴾ سەندىن سادىر بولغان ئىشقا ﴿ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾ بەزىلەرنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە: ئەسلى ئۇ كىچىك گۇناھلاردىن بولغاچقا، اللە شۇنىڭغا ئاساسەن كايىغان.

2 ﴿اللە سىلەرگە (كەففارەت) بىلەن قەسەمىڭلاردىن چىقىشنى بەلگىلىدى﴾ باشقا بىر ئايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: ﴿سىلەرنى قەستەن قىلغان قەسەمىڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتىدۇ. (مۇنداق قەسەمىڭلارنى بۇزساڭلار) ئۇنىڭ كەففارىتى ئائىلەڭلارغا بېرىدىغان ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن ئون مىسكىننى بىر ۋاخ غىزالاندۇرۇشتۇر، ياكى ئۇلارغا (يەنى ئون مىسكىنگە بەدىنىنى يېپىپ تۇرىدىغان) بىرەر قۇر كىيىم بېرىشتۇر، ياكى بىر قۇل ياكى بىر چۆرىنى ئازاد قىلىشتۇر، كىمكى بۇنداق قىلىشقا كۈچى يەتمىسە، ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشى لازىم﴾ [سۈرە مائىدە 89 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]. ھەر قانداق ئادەمنىڭ اللە ھالال قىلغان نەرسىنى ھارام قىلىش ھەققى يوق. ئەگەر قىلىپ قالسىمۇ، ئۇ كىشىگە ئەمەل قىلىش لازىم بولمايدۇ. ھالال ياكى ھارام قىلىش اللە قا خاستۇر. بەزى فىقھى ئالىملىرى مۇنداق دېيدۇ: ئەگەر بىر كىشى ئۆزىگە بىرەر كىيىمنى، بىرەر يېمەكلىكنى، بىرەر ئىچىملىكنى ۋە اللە مۇباھ قىلغان ھەرقانداق بىر نەرسىنى ھارام قىلىۋالسا، ئۇ كىشى قەسەمنىڭ كاففارىتىنى بېرىشى كېرەك. شۇنداق قىلغاندا، ئۇنىڭ قەسىمى بىكار بولىدۇ. بۇ ھەممە نەرسىلەردە شۇنداق بولىدۇ. ھەتتا ئايالىنى ھارام قىلىۋالغان بولسىمۇ، مۇشۇنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. بەزى فىقھىشۇناسلار: ئايالىنى ھارام قىلغاندا، تالاقنىڭ ھاراملىقىنى نىيەت قىلسا، ئايال تالاق بولۇپ كېتىدۇ دەپ قارايدۇ. اللە ئەڭ توغرىسىنى بىلگۈچىدۇر. ﴿اللە سىلەرنىڭ ئىگەڭلاردۇر، اللە ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾.

3 ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەيغەمبەر ئاياللىرىدىن بىرىگە (يەنى ھەفسەگە) بىر سۆزنى﴾ يەنى ھەسەلنى ئۆزىگە ھارام قىلغانلىقىنى ﴿يوشۇرۇن ئېيتقان ئىدى﴾. كەلبى مۇنداق دەيدۇ: يوشۇرۇن ئېيتىلغان سۆز ئەسلىدە: ئاتاڭ ۋە ئائىشەنىڭ ئاتىسى مەندىن كېيىن خەلىپە بولىدۇ دېگەن سۆز ئىدى. ﴿ئۇ (يەنى ھەفسە) ئۇنى (ئائىشەگە) ئېيتىپ قويغان، اللە بولسا سىرنىڭ ئاشكارىلانغانلىقىنى (پەيغەمبەرگە) بىلدۈرگەن چاغدا، ئۇ (يەنى پەيغەمبەر) ئۇنىڭغا (ھەفسەگە) ئۇ (يەنى ھەفسە) ئاشكارىلاپ قويغان سۆزلەرنىڭ بەزىسىنى ئېيتتى (يەنى يۈزىگە سالدى). بەزىسىنى ئېيتمىدى (يەنى يۈزىگە سالمىدى). پەيغەمبەر ئۇنىڭغا سىرنى ئاشكارىلاپ قويغانلىقىنى ئېيتقان چاغدا، ئۇ (يەنى ھەفسە): بۇنى ساڭا كىم خەۋەر قىلدى؟ دېدى، پەيغەمبەر: ماڭا (بۇنى) ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى، ھەممىدىن تولۇق خەۋەردار اللە خەۋەر قىلدى دېدى﴾.

4 ﴿ئەگەر (ئائىشە، ھەفسە) ئىككىڭلار اللە غا تەۋبە قىلساڭلار (ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ياخشىدۇر). سىلەرنىڭ

سُورَةُ التَّحْرِيمِ

ترتيبها ٦٦ — آياتها ١٢

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

يَا أَيُّهَا النَّبِيُّ لِمَ تُحَرِّمُ مَا أَحَلَّ اللَّهُ لَكَ ۖ تَبْتَغِي مَرْضَاتَ أَزْوَاجِكَ ۚ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ ﴿١﴾ قَدْ فَرَضَ اللَّهُ لَكُمْ تَحِلَّةَ أَيْمَانِكُمْ ۚ وَاللَّهُ مَوْلَاكُمْ ۖ وَهُوَ الْعَلِيمُ الْحَكِيمُ ﴿٢﴾ وَإِذْ أَسَرَّ النَّبِيُّ إِلَىٰ بَعْضِ أَزْوَاجِهِ حَدِيثًا فَلَمَّا نَبَّأَتْ بِهِ وَأَظْهَرَهُ اللَّهُ عَلَيْهِ عَرَّفَ بَعْضَهُ وَأَعْرَضَ عَن بَعْضٍ ۖ فَلَمَّا نَبَّأَهَا بِهِ قَالَتْ مَنْ أَنبَأَكَ هَٰذَا ۖ قَالَ نَبَّأَنِيَ الْعَلِيمُ الْخَبِيرُ ﴿٣﴾ إِن تَتُوبَا إِلَى اللَّهِ فَقَدْ صَغَتْ قُلُوبُكُمَا ۖ وَإِن تَظَاهَرَا عَلَيْهِ فَإِنَّ اللَّهَ هُوَ مَوْلَاهُ وَجِبْرِيلُ وَصَالِحُ الْمُؤْمِنِينَ ۖ وَالْمَلَائِكَةُ بَعْدَ ذَٰلِكَ ظَهِيرٌ ﴿٤﴾ عَسَىٰ رَبُّهُ إِن طَلَّقَكُنَّ أَن يُبْدِلَهُ أَزْوَاجًا خَيْرًا مِّنكُنَّ مُسْلِمَاتٍ مُّؤْمِنَاتٍ قَانِتَاتٍ تَائِبَاتٍ عَابِدَاتٍ سَائِحَاتٍ ثَيِّبَاتٍ وَأَبْكَارًا ﴿٥﴾ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا قُوا أَنفُسَكُمْ وَأَهْلِيكُمْ نَارًا وَقُودُهَا النَّاسُ وَالْحِجَارَةُ عَلَيْهَا مَلَائِكَةٌ غِلَاظٌ شِدَادٌ لَّا يَعْصُونَ اللَّهَ مَا أَمَرَهُمْ وَيَفْعَلُونَ مَا يُؤْمَرُونَ ﴿٦﴾ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ كَفَرُوا لَا تَعْتَذِرُوا الْيَوْمَ ۖ إِنَّمَا تُجْزَوْنَ مَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ ﴿٧﴾

دىلىڭلار (رەسۇلۇللاھقا ئىخلاس قىلىشتىن) بۇرۇلۇپ كەتتى، ئەگەر سىلەر (رەسۇلۇللاھ خوپ كۆرمەيدىغان ئىش ئۈستىدە) ئۇنىڭغا تاقابىل تۇرساڭلار، ئۇ چاغدا اللە ئۇنىڭ مەدەتكارىدۇر، جىبرىئىلمۇ ئۇنىڭ مەدەتكارىدۇر﴾ ئابۇبەكرى ۋە ئۆمەرگە ئوخشاش ﴿مۆمىنلەرنىڭ ياخشىلىرىمۇ ئۇنىڭ مەدەتكارىدۇر. ئۇلاردىن باشقا پەرىشتىلەرمۇ (ئۇنىڭغا) يۆلەنچۈكتۇر﴾.

5 ﴿ئەگەر ئۇ سىلەرنى قويۇۋەتسە، پەرۋەردىگارى سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا، سىلەردىن ياخشى، (اللە نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە) بويسۇنغۇچى، (اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە) ئىمان ئېيتقۇچى﴾ يەنى ئىسلام پەرز قىلغان ئىشلارنى ئىجرا قىلغۇچى، اللە قا، پەرىشتىلىرىگە، كىتاپلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان ئېيتقۇچى ﴿ئىتائەت قىلغۇچى، گۇناھلاردىن تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، روزا تۇتقۇچى چوكانلارنى ۋە قىزلارنى ئۇنىڭغا بېرىشى مۇمكىن﴾.

6 ﴿ئى مۆمىنلەر! ئۆزۈڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن﴾ بالا ـ چاقىلىرىڭلارنى اللە قا بويسۇنۇشقا بۇيرۇش ۋە اللە قا ئاسىيلىق قىلىشتىن توسۇش ئارقىلىق ﴿ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر اللە نىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ تُوبُوٓا۟ إِلَى ٱللَّهِ تَوْبَةً نَّصُوحًا عَسَىٰ رَبُّكُمْ
أَن يُكَفِّرَ عَنكُمْ سَيِّـَٔاتِكُمْ وَيُدْخِلَكُمْ جَنَّـٰتٍ تَجْرِى
مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَـٰرُ يَوْمَ لَا يُخْزِى ٱللَّهُ ٱلنَّبِىَّ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟
مَعَهُۥ ۖ نُورُهُمْ يَسْعَىٰ بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَبِأَيْمَـٰنِهِمْ يَقُولُونَ رَبَّنَآ
أَتْمِمْ لَنَا نُورَنَا وَٱغْفِرْ لَنَآ ۖ إِنَّكَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿٨﴾
يَـٰٓأَيُّهَا ٱلنَّبِىُّ جَـٰهِدِ ٱلْكُفَّارَ وَٱلْمُنَـٰفِقِينَ وَٱغْلُظْ عَلَيْهِمْ ۚ
وَمَأْوَىٰهُمْ جَهَنَّمُ ۖ وَبِئْسَ ٱلْمَصِيرُ ﴿٩﴾ ضَرَبَ ٱللَّهُ مَثَلًا
لِّلَّذِينَ كَفَرُوا۟ ٱمْرَأَتَ نُوحٍ وَٱمْرَأَتَ لُوطٍ ۖ كَانَتَا تَحْتَ
عَبْدَيْنِ مِنْ عِبَادِنَا صَـٰلِحَيْنِ فَخَانَتَاهُمَا فَلَمْ يُغْنِيَا عَنْهُمَا
مِنَ ٱللَّهِ شَيْـًٔا وَقِيلَ ٱدْخُلَا ٱلنَّارَ مَعَ ٱلدَّٰخِلِينَ ﴿١٠﴾
وَضَرَبَ ٱللَّهُ مَثَلًا لِّلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ ٱمْرَأَتَ فِرْعَوْنَ إِذْ
قَالَتْ رَبِّ ٱبْنِ لِى عِندَكَ بَيْتًا فِى ٱلْجَنَّةِ وَنَجِّنِى مِن فِرْعَوْنَ
وَعَمَلِهِۦ وَنَجِّنِى مِنَ ٱلْقَوْمِ ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿١١﴾ وَمَرْيَمَ ٱبْنَتَ
عِمْرَٰنَ ٱلَّتِىٓ أَحْصَنَتْ فَرْجَهَا فَنَفَخْنَا فِيهِ مِن رُّوحِنَا
وَصَدَّقَتْ بِكَلِمَـٰتِ رَبِّهَا وَكُتُبِهِۦ وَكَانَتْ مِنَ ٱلْقَـٰنِتِينَ ﴿١٢﴾

شۇنى ئەجرا قىلىدۇ﴾ يەنى ئازراقمۇ كېچىكتۈرمەيدۇ.

**7** ﴿ئى كاپىرلار! بۈگۈن ئۆزرە ئېيتماڭلار﴾ يەنى بۇ سۆز ئۇلار دوزاخقا كىرىدىغان چاغدا ئېيتىلىدىغان بولۇپ، ئۇلارنى ئۈمىتسىزلەندۇرۇش ۋە تامالىرىنى يوققا چىقىرىش ئۈچۈندۇر. ﴿سىلەر پەقەت﴾ دۇنيادا قىلغان ﴿قىلمىشىڭلارنىڭ جازاسىنى تارتىسىلەر﴾.

**8** ﴿ئى مۆمىنلەر الله غا سەمىمىي تەۋبە قىلىڭلار﴾ يەنى ئىخلاس بىلەن تەۋبە قىلىڭلار. بۇ خىل تەۋبە قىلىش بولسا، قىلغان گۇناھىغا چىن كۆڭلىدىن پۇشمان قىلىش، تىل ئارقىلىق ئىستىغفار ئېيتىش، ئۇ ئىشتىن يىراق تۇرۇش ۋە ئىككىنچىلەپ قايتىلىماسلىققا قاتتىق ئىرادە باغلاش ئارقىلىق بولىدۇ. ﴿ئۈمىدكى، پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرنىڭ گۇناھىڭلارنى يوققا چىقىرىدۇ، سىلەرنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) الله پەيغەمبەرنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۆمىنلەرنى رەسۋا قىلمايدۇ، ئۇلارنىڭ نۇرى﴾ ئۇلار پىلسىراتتىن ئۆتكىچە ﴿ئۇلارنىڭ ئالدىدا ۋە ئوڭ تەرىپىدە يۈرىدۇ، ئۇلار: ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن دېيدۇ﴾.

**9** ﴿ئى پەيغەمبەر! سەن كۇففارلار بىلەن ۋە مۇناپىقلار بىلەن كۈرەش قىلغىن، ئۇلارغا﴾ يەنى كاپىر ۋە مۇناپىقلارغا ھەيۋىتىڭنى كۆرسىتىپ قويۇش ئۈچۈن ﴿قاتتىق مۇئامىلە قىلغىن﴾ ئۇلار ھەد ۋاجىپ بولىدىغان گۇناھلارنى قىلدى. ﴿ئۇلارنىڭ جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!﴾

**10** ﴿الله كۇففارلارغا﴾ (ئۇلارنىڭ مۆمىنلەر بىلەن تۇغقانچىلىقىنىڭ پايدا بەرمەسلىكىدە) ﴿نۇھنىڭ ئايالىنى ۋە لۇتنىڭ ئايالىنى مىسال قىلىپ كۆرسەتتى، ئۇلار بولسا بىزنىڭ بەندىلىرىمىزدىن ئىككى ياخشى بەندىمىزنىڭ ئەمرىدە ئىدى، ئۇلارنىڭ ئىككىلىسى ئەرلىرىگە﴾ (ئىمان ئېيتماسلىق بىلەن) ﴿خىيانەت قىلدى﴾ رىۋايەت قىلىنىشىچە، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى كىشىلەرگە نۇھ ئەلەيھىسسالامنى ساراڭ دېيتتى. لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى بولسا، لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ مېھمانلىرىنى قەۋمىگە خەۋەر قىلىپ قوياتتى. ﴿ئۇلارنىڭ ئەرلىرى (يەنى نۇھ بىلەن لۇت) (پەيغەمبەر تۇرۇقلۇق) ئۇلاردىن الله نىڭ ئازابىدىن ھېچ نەرسىنى دەپئى قىلالمىدى﴾. ئۇ ئىككىسىگە كاپىرلار ۋە ئاسىيلاردىن ئىبارەت ﴿دوزاخقا كىرگۈچىلەر بىلەن بىللە كىرىڭلار دېيىلدى﴾.

**11** ﴿الله ئىمان ئېيتقانلارغا پىرئەۋننىڭ ئايالىنى مىسال قىلىپ كۆرسەتتى، ئۆز ۋاقتىدا ئۇ: ئى پەرۋەردىگارىم! دەرگاھىڭدا ماڭا جەننەتتىن﴾ سېنىڭ رەھمىتىڭگە يېقىن، يۇقىرى دەرىجىلىك ﴿بىر ئۆي بىنا قىلغىن، مېنى پىرئەۋندىن ۋە ئۇنىڭ يامان ئەمەلىدىن قۇتۇلدۇرغىن، مېنى﴾ قىبتى كاپىرلىرىدىن ئىبارەت ﴿زالىم قەۋمدىن قۇتۇلدۇرغىن دېدى﴾ دېمەك، خۇددى كاپىرلارنىڭ ئەڭ ئەشەددىيسى پىرئەۋننىڭ قول ئاستىدىكى ئايالىنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە توسالغۇ بولالمىغىنىدەك، بىرەر كاپىرنىڭ قول ئاستىدا بولۇپ قېلىش ھەرقانداق ئادەمنىڭ ياخشى ئەمەل قىلىپ جەننەتكە كىرىشىگە توسالغۇ بولالمايدۇ.

**12** ﴿ھەمدە ئىمراننىڭ قىزى مەريەمنى مىسال قىلىپ كۆرسەتتى﴾ الله بۇ ئايالغا دۇنيا ـ ئاخىرەتنىڭ ھۆرمىتىنى ئاتا قىلدى، ئۇنىڭ ئاسىي قەۋمىنىڭ ئارىسىدا بولۇشىغا قارىماي، ئۇنى پۈتۈن ئالەم ئاياللىرىدىن ئالاھىدە قىلىپ تاللىدى. ﴿ئۇ نومۇسىنى ساقلىدى، ئۇنىڭغا بىزنىڭ تەرىپىمىزدىن بولغان روھنى پۈۋلىدۇق﴾ يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كىيىمىنىڭ يانچۇقىغا پۈۋلىدى، شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ھامىلدار بولۇپ قالدى. ﴿ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ سۆزلىرىنى﴾ يەنى پەرۋەردىگارىنىڭ بەندىلەرگە بەلگىلەپ بەرگەن شەرىئەت بەلگىلىمىلىرىنى تەستىقلىدى. بۇ يەردىكى سۆز بولسا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ: مەن سېنىڭ رەببىڭنىڭ ئەلچىسى دېگەن سۆزى بولۇپ، ئۇ مەريەمگە مۇقەررەب پەيغەمبەر ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇش خەۋىرىنى يەتكۈزگەن ئىدى. ﴿ساڭا ۋە (نازىل قىلغان) كىتابلىرىنى تەستىق قىلدى ۋە الله غا ئىتائەت قىلغۇچىلاردىن بولدى﴾ چۈنكى ئۇنىڭ ئائىلىسى سالىھ ۋە تەقۋا ئائىلىدىن ئىدى.

## 67 ـ سۈرە مۇلك

مەككىدە نازىل بولغان، 30 ئايەت.

سُورَةُ المُلْكِ — ترتيبها ٦٧ — آياتها ٣٠

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

تَبَٰرَكَ ٱلَّذِى بِيَدِهِ ٱلْمُلْكُ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿١﴾ ٱلَّذِى خَلَقَ ٱلْمَوْتَ وَٱلْحَيَوٰةَ لِيَبْلُوَكُمْ أَيُّكُمْ أَحْسَنُ عَمَلًا ۚ وَهُوَ ٱلْعَزِيزُ ٱلْغَفُورُ ﴿٢﴾ ٱلَّذِى خَلَقَ سَبْعَ سَمَٰوَٰتٍ طِبَاقًا ۖ مَّا تَرَىٰ فِى خَلْقِ ٱلرَّحْمَٰنِ مِن تَفَٰوُتٍ ۖ فَٱرْجِعِ ٱلْبَصَرَ هَلْ تَرَىٰ مِن فُطُورٍ ﴿٣﴾ ثُمَّ ٱرْجِعِ ٱلْبَصَرَ كَرَّتَيْنِ يَنقَلِبْ إِلَيْكَ ٱلْبَصَرُ خَاسِئًا وَهُوَ حَسِيرٌ ﴿٤﴾ وَلَقَدْ زَيَّنَّا ٱلسَّمَآءَ ٱلدُّنْيَا بِمَصَٰبِيحَ وَجَعَلْنَٰهَا رُجُومًا لِّلشَّيَٰطِينِ ۖ وَأَعْتَدْنَا لَهُمْ عَذَابَ ٱلسَّعِيرِ ﴿٥﴾ وَلِلَّذِينَ كَفَرُوا۟ بِرَبِّهِمْ عَذَابُ جَهَنَّمَ ۖ وَبِئْسَ ٱلْمَصِيرُ ﴿٦﴾ إِذَآ أُلْقُوا۟ فِيهَا سَمِعُوا۟ لَهَا شَهِيقًا وَهِىَ تَفُورُ ﴿٧﴾ تَكَادُ تَمَيَّزُ مِنَ ٱلْغَيْظِ ۖ كُلَّمَآ أُلْقِىَ فِيهَا فَوْجٌ سَأَلَهُمْ خَزَنَتُهَآ أَلَمْ يَأْتِكُمْ نَذِيرٌ ﴿٨﴾ قَالُوا۟ بَلَىٰ قَدْ جَآءَنَا نَذِيرٌ فَكَذَّبْنَا وَقُلْنَا مَا نَزَّلَ ٱللَّهُ مِن شَىْءٍ إِنْ أَنتُمْ إِلَّا فِى ضَلَٰلٍ كَبِيرٍ ﴿٩﴾ وَقَالُوا۟ لَوْ كُنَّا نَسْمَعُ أَوْ نَعْقِلُ مَا كُنَّا فِىٓ أَصْحَٰبِ ٱلسَّعِيرِ ﴿١٠﴾ فَٱعْتَرَفُوا۟ بِذَنۢبِهِمْ فَسُحْقًا لِّأَصْحَٰبِ ٱلسَّعِيرِ ﴿١١﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ يَخْشَوْنَ رَبَّهُم بِٱلْغَيْبِ لَهُم مَّغْفِرَةٌ وَأَجْرٌ كَبِيرٌ ﴿١٢﴾

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللہ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** دۇنيا ـ ئاخىرەتتە پۈتۈن ئاسمان ـ زېمىننىڭ ﴿پادىشاھلىقى ئىلكىدە بولغان اللہ نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر. اللہ ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾.

**2** ﴿سىلەردىن قايسىڭلارنىڭ ئەمەلى ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سىناش ئۈچۈن، اللہ ئۆلۈمنى ۋە تىرىكلىكنى ياراتتى﴾ يەنى ئۆلۈم: روھنىڭ بەدەندىن ئايرىلىشى، ھاياتلىق بولسا، روھنىڭ بەدەنگە تەئەللۇق بولىشىدۇر. شۇڭا تىرىكلىكنى يارىتىش دېگەنلىك، ئىنساننى ۋە روھنى يارىتىش دېگەنلىكتۇر. ﴿اللہ غالىبتۇر، (تەۋبە قىلغۇچىنى) ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر﴾.

**3** ﴿اللہ يەتتە ئاسماننى بىرىنى بىرىنىڭ ئۈستىدە قىلىپ ياراتتى، مېھرىبان اللہ نىڭ يارىتىشىدا ھېچ نۇقسانىنى﴾ يەنى بىر ـ بىرىگە زىت ياكى كەمتۈكلىكنى ﴿كۆرمەيسەن، سەن تەكرار قاراپ باققىنكى﴾ ئاسمان شۇنداق چوڭ ۋە كەڭ بولسىمۇ، ئۇنىڭدا ﴿بىرەر يوچۇقنى كۆرەمسەن؟﴾

**4** ﴿ئاندىن سەن يەنە ئىككى قېتىم قارىغىن﴾ ئۇنىڭدىن كۆپ قارىغان تەقدىردىمۇ، ﴿كۆزۈڭ﴾ ئاسمانلارنىڭ يارىتىلىشىدا بىرەر ئەيىب تېپىشتىن ﴿ئۈمىد ئۈزگەن ۋە تالغان ھالدا قايتىدۇ﴾.

**5** بىزگە بارلىق ئاسمانلاردىن ﴿ئەڭ يېقىن ئاسماننى چىراغلار﴾ يەنى يورۇق يۇلتۇزلار ﴿بىلەن بېزىدۇق ۋە ئۇلارنى شەيتانلارنى ئاتىدىغان نەرسە قىلدۇق﴾ يەنى پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىنى ئوغرىلىقچە تىڭشاشقا ئۇرۇنغان شەيتانلار يۇلتۇزلاردىن چىققان شولا بىلەن ئېتىلىدۇ. ﴿شەيتانلارغا﴾ دۇنيادا يۇلتۇزلار ئارقىلىق كۆيدۈرۈلۈشنى، ئاخىرەتتە ﴿دوزاخ ئازابىنى تەييارلىدۇق﴾.

**6** ﴿پەرۋەردىگارىنى ئىنكار قىلغانلارمۇ دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ. دوزاخ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾

**7** ﴿ئۇلار دوزاخقا﴾ ئوتقا ئوتۇن تاشلىغاندەك ﴿تاشلانغان چاغدا، قايناپ تۇرغان دوزاخنىڭ﴾ ئېشەك ھاڭىرىغاندەك ﴿سەت ئاۋازىنى ئاڭلايدۇ﴾.

**8** ﴿دوزاخ غەزەپتىن پارچىلىنىپ كېتىشكە تاس قالىدۇ. دوزاخقا ھەر قاچان بىر توپ ئادەم تاشلانغان چاغدا، دوزاخقا مۇئەككەل پەرىشتىلەر ئۇلاردىن: سىلەرگە﴾ دۇنيادا مۇشۇنداق بىر كۈننىڭ كېلىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرىدىغان بىرەر ﴿ئاگاھلاندۇرغۇچى كەلمىگەنمىدى؟ دەپ سورايدۇ﴾.

**9** ﴿ئۇلار: ئۇنداق ئەمەس، بىزگە ھەقىقەتەن ئاگاھلاندۇرغۇچى﴾ اللہ نىڭ پەيغەمبىرى ﴿كەلگەن﴾ يەنى بىزنى مۇشۇ كۈننىڭ كېلىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرغان. ﴿بىز (ئۇنى) ئىنكار قىلدۇق ھەمدە بىز: اللہ﴾ ھېچ ئادەمگە غەيب ئىشلاردىن، ئاخىرەت خەۋەرلىرىدىن ۋە اللہ نىڭ بىزدىن تەلەپ قىلغان ئىشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان شەرىئەتتىن ﴿بىرەر نەرسە نازىل قىلغىنى يوق، سىلەر پەقەت چوڭقۇر ئازغۇنلۇقتا دېدۇق دەيدۇ﴾.

**10** ﴿ئۇلار: ئەگەر بىز﴾ پەيغەمبەرنىڭ سۆزلىرىنى چۈشىنىدىغان، ئەقىل ئىشلىتىدىغان ھالەتتە ﴿ئاڭلىغان ياكى چۈشەنگەن بولساق، ئەھلى دوزاخ قاتارىدا بولماس﴾ بەلكى اللہ قا ئىمان ئېيتقان ۋە پەيغەمبەرگە ئەگەشكەنلەر قاتارىدا بولغان ﴿ئىدۇق دەيدۇ﴾.

**11** ﴿ئۇلار﴾ يەنى ئۆزلىرىنىڭ دوزاخقا لايىق ئىكەنلىكىنى ۋە پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلىش ئارقىلىق كاپىر بولغان ﴿گۇناھىنى تونۇيدۇ﴾ ئۇلارنىڭ گۇناھى ئىسپاتلانغان ۋە گۇناھلىرىنى ئۆزلىرى ئېتىراپ قىلىپ، ھېچقانداق ئۆزرىسى قالمىغاندىن كېيىن، اللہ ئۇلارنى جازالاپ دوزاخقا تاشلايدۇ. ﴿ئەھلى دوزاخ اللہ نىڭ رەھمىتىدىن يىراق بولسۇن!﴾.

**12** ﴿پەرۋەردىگارىدىن كۆرمەي تۇرۇپ قورققانلار مەغپىرەتكە ۋە كاتتا ساۋابقا ئېرىشىدۇ﴾.

**13** ﴿سىلەر سۆزۈڭلارنى مەخپىي قىلىڭلار ياكى ئاشكارا قىلىڭلار﴾ اللہ ھامان ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ، اللہ قا ھېچنەرسە مەخپىي بولمايدۇ. ﴿اللہ ھەقىقەتەن دىللاردىكى سىرلارنى بىلگۈچىدۇر﴾.

وَأَسِرُّوا۟ قَوْلَكُمْ أَوِ ٱجْهَرُوا۟ بِهِۦٓ ۖ إِنَّهُۥ عَلِيمٌۢ بِذَاتِ ٱلصُّدُورِ ﴿١٣﴾ أَلَا
يَعْلَمُ مَنْ خَلَقَ وَهُوَ ٱللَّطِيفُ ٱلْخَبِيرُ ﴿١٤﴾ هُوَ ٱلَّذِى جَعَلَ لَكُمُ
ٱلْأَرْضَ ذَلُولًا فَٱمْشُوا۟ فِى مَنَاكِبِهَا وَكُلُوا۟ مِن رِّزْقِهِۦ ۖ وَإِلَيْهِ ٱلنُّشُورُ
﴿١٥﴾ ءَأَمِنتُم مَّن فِى ٱلسَّمَآءِ أَن يَخْسِفَ بِكُمُ ٱلْأَرْضَ فَإِذَا هِىَ
تَمُورُ ﴿١٦﴾ أَمْ أَمِنتُم مَّن فِى ٱلسَّمَآءِ أَن يُرْسِلَ عَلَيْكُمْ حَاصِبًا ۖ
فَسَتَعْلَمُونَ كَيْفَ نَذِيرِ ﴿١٧﴾ وَلَقَدْ كَذَّبَ ٱلَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ فَكَيْفَ
كَانَ نَكِيرِ ﴿١٨﴾ أَوَلَمْ يَرَوْا۟ إِلَى ٱلطَّيْرِ فَوْقَهُمْ صَٰٓفَّٰتٍ وَيَقْبِضْنَ ۚ مَا
يُمْسِكُهُنَّ إِلَّا ٱلرَّحْمَٰنُ ۚ إِنَّهُۥ بِكُلِّ شَىْءٍۭ بَصِيرٌ ﴿١٩﴾ أَمَّنْ هَٰذَا ٱلَّذِى
هُوَ جُندٌ لَّكُمْ يَنصُرُكُم مِّن دُونِ ٱلرَّحْمَٰنِ ۚ إِنِ ٱلْكَٰفِرُونَ إِلَّا فِى غُرُورٍ
﴿٢٠﴾ أَمَّنْ هَٰذَا ٱلَّذِى يَرْزُقُكُمْ إِنْ أَمْسَكَ رِزْقَهُۥ ۚ بَل لَّجُّوا۟ فِى عُتُوٍّ
وَنُفُورٍ ﴿٢١﴾ أَفَمَن يَمْشِى مُكِبًّا عَلَىٰ وَجْهِهِۦٓ أَهْدَىٰٓ أَمَّن يَمْشِى سَوِيًّا
عَلَىٰ صِرَٰطٍ مُّسْتَقِيمٍ ﴿٢٢﴾ قُلْ هُوَ ٱلَّذِىٓ أَنشَأَكُمْ وَجَعَلَ لَكُمُ ٱلسَّمْعَ
وَٱلْأَبْصَٰرَ وَٱلْأَفْـِٔدَةَ ۖ قَلِيلًا مَّا تَشْكُرُونَ ﴿٢٣﴾ قُلْ هُوَ ٱلَّذِى ذَرَأَكُمْ
فِى ٱلْأَرْضِ وَإِلَيْهِ تُحْشَرُونَ ﴿٢٤﴾ وَيَقُولُونَ مَتَىٰ هَٰذَا ٱلْوَعْدُ إِن كُنتُمْ
صَٰدِقِينَ ﴿٢٥﴾ قُلْ إِنَّمَا ٱلْعِلْمُ عِندَ ٱللَّهِ وَإِنَّمَآ أَنَا۠ نَذِيرٌ مُّبِينٌ ﴿٢٦﴾

**14** ئىنسانلارنى ۋە شۇ ئىنسانلارنىڭ دىللىرىنى ئۆز قولى بىلەن ﴿ياراتقان زات﴾ دىللارنىڭ سىرلىرىنى ﴿بىلمەمدۇ؟﴾ ئەلۋەتتە ياراتقۇچى يارالغۇچىدىن بەك بىلگۈچىدۇر. ﴿ئۇ شەيئىلەرنىڭ نازۇك تەرەپلىرىنى بىلگۈچىدۇر﴾. قەلبلەردە يوشۇرۇنغان ۋە مەخپىي ئېلىپ بېرىلغان ئىشلارنىڭ ﴿ھەممىسىدىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾ ئۇنىڭغا ھېچقانداق ئىش مەخپىي بولمايدۇ.

**15** ﴿الله سىلەرگە زېمىننى﴾ ئۇلتۇرغىلى بولمايدىغان ۋە ماڭغىلى بولمايدىغان بەك يېرىك قىلىۋەتمەي، ﴿مېڭىشقا ئاسان قىلدى، زېمىننىڭ ئەتراپىدا مېڭىڭلار. الله نىڭ﴾ سىلەرگە زېمىندا يارىتىپ بەرگەن ﴿رىزقىدىن يەڭلار﴾ الله سىلەرگە زېمىننىڭ مولچىلىقىدىن پايدىلىنالايدىغان قىلدى. شۇنى بىلىڭلاركى، بۇ دۇنيادىن ئاخىرەتكە چوقۇم كۆچىسىلەر. ﴿سىلەر﴾ قەبرەڭلاردىن ﴿تىرىلگەندىن كېيىن الله نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر﴾.

**16** ئى كۇففارلار! ﴿ئاسماندىكى زاتنىڭ يەر تەۋرىگەن چاغدا﴾ خۇددى قارۇننى يۇتقۇزىۋەتكەندەك ﴿سىلەرنى يەرگە يۇتقۇزۇۋېتىشىدىن قورقماسىلەر؟﴾

**17** ﴿ياكى ئاسماندىكى زاتنىڭ﴾ خۇددى لۇت ۋە فىل ئىگىلىرىگە ياغدۇرغاندەك ﴿سىلەرگە تاش ياغدۇرۇشىدىن قورقماسىلەر؟﴾ سىلەر ئازابنى كۆرگەن چاغدا ﴿مېنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشۇمنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىلىسىلەر﴾ بۇ چاغدا بىلگىنىڭلار ھېچقانداق پايدا بەرمەيدۇ.

**18** ﴿ئۇلاردىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەر (پەيغەمبەرلىرىنى) يالغانغا چىقاردى﴾. ئۇلارغا قاتتىق ئازاب چۈشۈرۈش ئارقىلىق ئۇلارنى ﴿ئەيىبلىگەنلىكىم قانداق ئىكەن؟﴾

**19** ﴿ئۇلار قاناتلىرىنى يايغان ۋە يىغقان ھالدا ئۇستىدە ئۇچۇپ كېتىۋاتقان قۇشلارغا (ئىبرەت كۆزى بىلەن) قارىمامدۇ؟﴾ قاناتلىرىنى كەرگەن ۋە يىغقان ھالدا ﴿ئۇستىلىرىدە ئۇچۇۋاتقان قۇشلارنى﴾ قاناتلىرىنى ئاچقان ۋە يىغقان چاغدا يەرگە چۈشۈپ كېتىشتىن ﴿پەقەت الله﴾ ناھايىتى ئىنچىكىلىك بىلەن يارىتىشتىن ئىبارەت قۇدرىتى ئارقىلىقلا ﴿تۇتۇپ تۇرىدۇ، الله ھەقىقەتەن ھەر نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

**20** ﴿سىلەرگە الله ياردەم بەرگەندىن تاشقىرى، يەنە كىم سىلەرگە ياردەمچى قوشۇن بولالايدۇ﴾ يەنى الله ئۆز ياردىمى ۋە رەھمىتى ئارقىلىق ياردەم قىلمىسا، كىم سىلەرگە ياردەم قىلالايدۇ؟ سىلەرنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان ھېچقانداق قوشۇن يوق. ﴿كاپىرلار پەقەت ئالدىنىش ئىچىدىدۇر﴾ يەنى شەيتان ئۇلارنى: ئازاب نازىل بولمايدۇ دەپ ئالدايدۇ.

**21** ﴿ئەگەر الله﴾ يامغۇر ۋە باشقا رىزىقنىڭ سەۋەبلىرىنى توساپ قويۇش ئارقىلىق ﴿رىزقىنى تۇتۇپ قالسا، سىلەرگە كىم رىزىق بېرىدۇ، ئۇلار تەكەببۇرلۇقتا، ھەقتىن يىراقلىشىشتا ئەزۋەيلەپ كەتكەندۇر﴾ ئۇلار ئىبرەت ئالمايدىغان ۋە تەپەككۇر قىلمايدىغان قەۋمدۇر.

**22** ﴿زادى قايسى ئادەم يول تاپالايدۇ؟ بېشىنى ساڭگىلىتىپ ماڭغان ئادەممۇ؟﴾ بۇ كاپىر بولۇپ، دۇنيادا گۇناھ ـ مەسىيەتكە دۇم چۈشىدۇ، قىيامەت كۈنى بولسا، ئوڭدىسىغا تىرىلدۈرۈلىدۇ. ﴿ياكى قەددىنى رۇس تۇتۇپ تۈز يولدا ماڭغان ئادەممۇ؟﴾ بۇ مۇسۇلمان بولۇپ، دۇنيادا الله نىڭ يولىدا ئەقىل ۋە ھىدايەت ئارقىلىق ماڭىدۇ، قىيامەت كۈنىدە بولسا، جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان داغدام يول ئۈستىگە تىرىلدۈرۈلىدۇ.

**23** ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ﴿ئېيتقىنكى، الله سىلەرنى ياراتتى، سىلەر ئۈچۈن قۇلاقنى، كۆزلەرنى، دىللارنى ياراتتى، سىلەر ئاز شۈكۈر قىلىسىلەر﴾.

**24** ﴿ئېيتقىنكى، الله سىلەرنى يەر يۈزىدە يارىتىپ كۆپەيتتى، (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) الله نىڭ دەرگاھىغا توپلىنىسىلەر﴾.

**25** ﴿ئۇلار: ئەگەر سىلەر راستچىل بولساڭلار، بۇ ۋەدە قاچان ئەمەلگە ئاشۇرۇلىدۇ دەيدۇ﴾.

**26** ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ﴿ئېيتقىنكى، (بۇ ھەقتىكى) ئىلىم﴾ يەنى قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشى ﴿الله نىڭ دەرگاھىدىدۇر﴾ بۇنى الله تىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ﴿مەن پەقەت﴾ سىلەرنى كاپىرلىقنىڭ ئاقىۋىتىدىن ﴿ئوچۇق ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن﴾ مەن الله بايان قىلىشقا بۇيرۇغاننى بايان قىلىمەن. الله ماڭا قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى خەۋەر قىلىشنى بۇيرىمىدى.

27 ﴿ئۇلار ئازابنىڭ ئۆزلىرىگە يېقىنلىقىنى كۆرگەن چاغدا يۈزلىرى قارىداپ كېتىدۇ، ئۇلارغا: مانا بۇ سىلەر﴾ دۇنيادىكى چېغىڭلاردا مەسخىرە قىلىپ ﴿تەلەپ قىلغان نەرسىدۇر دېيىلىدۇ﴾.

28 ئى مۇھەممەد! ﴿ئېيتقىنكى، ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! ئەگەر الله﴾ سىلەر كۈتكەندەك ۋە ئارزۇ قىلغاندەك ﴿مېنى ۋە مەن بىلەن بولغان﴾ مۆمىنلەرنى ﴿هالاك قىلىدىغان بولسا ياكى﴾ بىزنىڭ ئەجىلىمىزنى تەخىر قىلىپ ﴿بىزگە رەھىم قىلىدىغان بولسا﴾ سىلەرگە نېمە پايدا بار. ﴿كاپىرلارنى قاتتىق ئازابتىن كىم قۇتۇلدۇرىدۇ؟﴾ يەنى مەيلى الله پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە مۇسۇلمانلارنى ئۇلار ئۈمىد قىلغاندەك هالاك قىلسۇن ياكى ساقلاپ قالسۇن، ئۇلارنى ئازابتىن ھېچكىم قۇتۇلدۇرالمايدۇ.

29 ﴿ئېيتقىنكى، ئۇ ناھايىتى مېھرىبان الله دۇر، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتۇق ۋە ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلدۇق، سىلەر كىمنىڭ روشەن گۇمراھلىقتا ئىكەنلىكىنى كەلگۈسىدە بىلىسىلەر﴾.

30 ئۇلارغا ﴿ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟﴾ الله سىلەرگە نېمەت قىلىپ بەرگەن بۇلاق، دەريا ۋە قۇدۇقلاردىكى سۇيىڭلار كۆچىڭلار يەتمىگىدەك يىراقلاپ كەتسە ياكى يوقاپ كەتسە ۋەياكى يەر ئاستىغا ﴿سىڭىپ كەتسە، سىلەرگە كىم ئېقىن سۇ كەلتۈرۈپ بېرىدۇ دېگىن﴾ يەنى سىلەرنىڭ پايدىلىنىشىڭلار ئۈچۈن يامغۇر ياكى دەريالار ئارقىلىق الله دىن باشقىسى كەلتۈرۈپ بېرەلمەيدۇ.

## 68 ـ سۈرە قەلەم

مەككىدە نازىل بولغان، 52 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿نۇن﴾ بۇ، ئەرەب ئېلىپبەسىدىن بىر ھەرپ بولۇپ، بۇنىڭدىن باشقا بەزى سۈرىلەردە كەلگەندەك سۈرىنىڭ باشلىنىشى ئۈچۈن قوللىنىلغاندۇر. ﴿قەلەم بىلەن ۋە ئۇلار يازغان نەرسىلەر بىلەن قەسەمكى﴾،

2 ئى مۇھەممەد! ﴿سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ نېمىتى بىلەن، (مۇشرىكلار ئېيتقاندەك) مەجنۇن ئەمەسسەن﴾.

3 ﴿مۇقەررەركى، سەن ئەلۋەتتە﴾ پەيغەمبەرلىكنىڭ ئېغىرچىلىقىنى ۋە ھەرخىل جاپالارنى كۆتۈرگەنلىكىڭ ئۈچۈن، باشقىلار تەرىپىدىن مىننەت قىلىنمايدىغان ﴿ئۈكسىمەس ساۋابقا ئېرىشىسەن﴾.

4 ئى مۇھەممەد! ﴿سەن ھەقىقەتەن﴾ الله سېنى قۇرئاندا بۇيرىغان ﴿بۈيۈك ئەخلاقتا ئىگىسەن﴾. سەھىھ ھەدىستە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى ھەققىدە سورالغاندا :ئۇنىڭ ئەخلاقى قۇرئان ئىدى دەپ جاۋاب بەرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

5،6 ﴿كەلگۈسىدە قايسىڭلارنىڭ مەجنۇن ئىكەنلىكىنى سەن كۆرىسەن، ئۇلارمۇ كۆرىدۇ﴾ يەنى قىيامەتتە كىمنىڭ مەجنۇن ئىكەنلىكى ئاشكارا بولىدۇ. بۇ كاپىرلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئازغۇن، مەجنۇن دېگەن گۇمانىغا بېرىلگەن رەددىيە بولۇپ، الله تۆۋەندە يەنە مۇنداق دەيدۇ:

فَلَمَّا رَأَوْهُ زُلْفَةً سِيٓـَٔتْ وُجُوهُ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ وَقِيلَ هَٰذَا ٱلَّذِى كُنتُم بِهِۦ تَدَّعُونَ ﴿٢٧﴾ قُلْ أَرَءَيْتُمْ إِنْ أَهْلَكَنِىَ ٱللَّهُ وَمَن مَّعِىَ أَوْ رَحِمَنَا فَمَن يُجِيرُ ٱلْكَٰفِرِينَ مِنْ عَذَابٍ أَلِيمٍ ﴿٢٨﴾ قُلْ هُوَ ٱلرَّحْمَٰنُ ءَامَنَّا بِهِۦ وَعَلَيْهِ تَوَكَّلْنَا ۖ فَسَتَعْلَمُونَ مَنْ هُوَ فِى ضَلَٰلٍ مُّبِينٍ ﴿٢٩﴾ قُلْ أَرَءَيْتُمْ إِنْ أَصْبَحَ مَآؤُكُمْ غَوْرًا فَمَن يَأْتِيكُم بِمَآءٍ مَّعِينٍ ﴿٣٠﴾

سُورَةُ القَلَمِ — ترتيبها ٦٨ — آياتها ٥٢

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

نٓ ۚ وَٱلْقَلَمِ وَمَا يَسْطُرُونَ ﴿١﴾ مَآ أَنتَ بِنِعْمَةِ رَبِّكَ بِمَجْنُونٍ ﴿٢﴾ وَإِنَّ لَكَ لَأَجْرًا غَيْرَ مَمْنُونٍ ﴿٣﴾ وَإِنَّكَ لَعَلَىٰ خُلُقٍ عَظِيمٍ ﴿٤﴾ فَسَتُبْصِرُ وَيُبْصِرُونَ ﴿٥﴾ بِأَييِّكُمُ ٱلْمَفْتُونُ ﴿٦﴾ إِنَّ رَبَّكَ هُوَ أَعْلَمُ بِمَن ضَلَّ عَن سَبِيلِهِۦ وَهُوَ أَعْلَمُ بِٱلْمُهْتَدِينَ ﴿٧﴾ فَلَا تُطِعِ ٱلْمُكَذِّبِينَ ﴿٨﴾ وَدُّوا۟ لَوْ تُدْهِنُ فَيُدْهِنُونَ ﴿٩﴾ وَلَا تُطِعْ كُلَّ حَلَّافٍ مَّهِينٍ ﴿١٠﴾ هَمَّازٍ مَّشَّآءٍۭ بِنَمِيمٍ ﴿١١﴾ مَّنَّاعٍ لِّلْخَيْرِ مُعْتَدٍ أَثِيمٍ ﴿١٢﴾ عُتُلٍّۭ بَعْدَ ذَٰلِكَ زَنِيمٍ ﴿١٣﴾ أَن كَانَ ذَا مَالٍ وَبَنِينَ ﴿١٤﴾ إِذَا تُتْلَىٰ عَلَيْهِ ءَايَٰتُنَا قَالَ أَسَٰطِيرُ ٱلْأَوَّلِينَ ﴿١٥﴾

7 ﴿شۈبھىسىزكى، سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ ئۆزىنىڭ يولىدىن ئازغانلارنى ئوبدان بىلىدۇ، ھىدايەت تاپقۇچىلارنىمۇ ئوبدان بىلىدۇ﴾ يەنى ھەقىقىي ئازغۇننىڭ سەن بولماستىن، بەلكى ساڭا تۆھمەت قىلغانلار ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلىدۇ. ھەقىقىي ئازغۇنلار ئەنە شۇ يېقىن ۋە كەلگۈسىدە كېلىدىغان مەنپەئەتتىن يۈز ئۆرۈپ، زىياننى تاللىغان كاپىرلادۇر.

8 ﴿ئىنكار قىلغۇچىلارغا ئىتائەت قىلمىغىن﴾.

9 ﴿ئۇلار سېنىڭ ئۆزلىرى بىلەن مادارا قىلىشىڭنى، شۇنىڭ بىلەن ئۆزلىرىنىڭ﴾ سېنىڭ ئۇلارغا مايىل بولۇشىڭنى كۆزلەپ سەن بىلەن ﴿مادارا قىلىشىنى﴾ يەنى ساڭا مادارا قىلغاندەك كۆرۈنۈشنى ﴿ئارزۇ قىلىدۇ﴾.

10 ـ 13 ﴿قەسەمخور، پەس، غەيۋەتخور، سۇخەنچى، بېخىل، ھەددىدىن ئاشقۇچى، گۇناھكار، قوپال، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھارامدىن بولغان ئادەم﴾ يەنى ۋەلىد ئىبن مۇغىرە ﴿گە ئىتائەت قىلمىغىن﴾.

14،15 ﴿بىزنىڭ ئايەتلىرىمىز ئۇنىڭغا ئوقۇپ بېرىلسە، ئۇنىڭ مال ـ مۈلكى ۋە ئوغۇللىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، (بۇ) بۇرۇنقىلارنىڭ ھېكايىلىرىدۇر، دېدۇ﴾ بۇ شۇنداق قىلغان ئادەمنى ئاگاھلاندۇرۇش ۋە سۆكۈش ئۈچۈندۇر. چۈنكى ئۇ ئۆزىگە مال ـ مۈلۈك ۋە ئوغۇللارنى بەرگەن زاتنى، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ۋە ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىش ئارقىلىق جاۋاب قايتۇردى.

سَنَسِمُهُۥ عَلَى ٱلْخُرْطُومِ ﴿١٦﴾ إِنَّا بَلَوْنَٰهُمْ كَمَا بَلَوْنَآ أَصْحَٰبَ ٱلْجَنَّةِ إِذْ أَقْسَمُوا۟ لَيَصْرِمُنَّهَا مُصْبِحِينَ ﴿١٧﴾ وَلَا يَسْتَثْنُونَ ﴿١٨﴾ فَطَافَ عَلَيْهَا طَآئِفٌ مِّن رَّبِّكَ وَهُمْ نَآئِمُونَ ﴿١٩﴾ فَأَصْبَحَتْ كَٱلصَّرِيمِ ﴿٢٠﴾ فَتَنَادَوْا۟ مُصْبِحِينَ ﴿٢١﴾ أَنِ ٱغْدُوا۟ عَلَىٰ حَرْثِكُمْ إِن كُنتُمْ صَٰرِمِينَ ﴿٢٢﴾ فَٱنطَلَقُوا۟ وَهُمْ يَتَخَٰفَتُونَ ﴿٢٣﴾ أَن لَّا يَدْخُلَنَّهَا ٱلْيَوْمَ عَلَيْكُم مِّسْكِينٌ ﴿٢٤﴾ وَغَدَوْا۟ عَلَىٰ حَرْدٍ قَٰدِرِينَ ﴿٢٥﴾ فَلَمَّا رَأَوْهَا قَالُوٓا۟ إِنَّا لَضَآلُّونَ ﴿٢٦﴾ بَلْ نَحْنُ مَحْرُومُونَ ﴿٢٧﴾ قَالَ أَوْسَطُهُمْ أَلَمْ أَقُل لَّكُمْ لَوْلَا تُسَبِّحُونَ ﴿٢٨﴾ قَالُوا۟ سُبْحَٰنَ رَبِّنَآ إِنَّا كُنَّا ظَٰلِمِينَ ﴿٢٩﴾ فَأَقْبَلَ بَعْضُهُمْ عَلَىٰ بَعْضٍ يَتَلَٰوَمُونَ ﴿٣٠﴾ قَالُوا۟ يَٰوَيْلَنَآ إِنَّا كُنَّا طَٰغِينَ ﴿٣١﴾ عَسَىٰ رَبُّنَآ أَن يُبْدِلَنَا خَيْرًا مِّنْهَآ إِنَّآ إِلَىٰ رَبِّنَا رَٰغِبُونَ ﴿٣٢﴾ كَذَٰلِكَ ٱلْعَذَابُ ۖ وَلَعَذَابُ ٱلْءَاخِرَةِ أَكْبَرُ ۚ لَوْ كَانُوا۟ يَعْلَمُونَ ﴿٣٣﴾ إِنَّ لِلْمُتَّقِينَ عِندَ رَبِّهِمْ جَنَّٰتِ ٱلنَّعِيمِ ﴿٣٤﴾ أَفَنَجْعَلُ ٱلْمُسْلِمِينَ كَٱلْمُجْرِمِينَ ﴿٣٥﴾ مَا لَكُمْ كَيْفَ تَحْكُمُونَ ﴿٣٦﴾ أَمْ لَكُمْ كِتَٰبٌ فِيهِ تَدْرُسُونَ ﴿٣٧﴾ إِنَّ لَكُمْ فِيهِ لَمَا تَخَيَّرُونَ ﴿٣٨﴾ أَمْ لَكُمْ أَيْمَٰنٌ عَلَيْنَا بَٰلِغَةٌ إِلَىٰ يَوْمِ ٱلْقِيَٰمَةِ ۙ إِنَّ لَكُمْ لَمَا تَحْكُمُونَ ﴿٣٩﴾ سَلْهُمْ أَيُّهُم بِذَٰلِكَ زَعِيمٌ ﴿٤٠﴾ أَمْ لَهُمْ شُرَكَآءُ فَلْيَأْتُوا۟ بِشُرَكَآئِهِمْ إِن كَانُوا۟ صَٰدِقِينَ ﴿٤١﴾ يَوْمَ يُكْشَفُ عَن سَاقٍ وَيُدْعَوْنَ إِلَى ٱلسُّجُودِ فَلَا يَسْتَطِيعُونَ ﴿٤٢﴾

**16** ﴿ئۇنىڭ بۇرنىنى داغلاپ بەلگە سالىمىز﴾ يەنى ئۇنى دوزاختا سېلىشتىن ئىلگىرى، ئۇنىڭ بۇرنىغا بەلگە قىلىش بىلەن بىرگە، يۈزىنى قارا قىلىپ، ئۇنىڭدىن ئايرىلمايدىغان بىر بەلگە سالىمىز.

**17** ﴿شۈبهىسىزكى، بىز ئۇلارنى﴾ يەنى مەككە ئاھالىسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەۋەبىدىن قەھەتچىلىك، ئاچارچىلىققا دۇچار قىلىش بىلەن ﴿مەلۇم باغنىڭ ئىگىلىرىنى سىنىغاندەك سىنىدۇق﴾ بۇ، قۇرەيشلەر ئوبدان بىلىدىغان قىسسە ئىدى. ئېيتىلىشلارغا قارىغاندا، ئەينى زاماندا يەمەننىڭ سەنئا شەھىرىگە يېقىن بىر يەردە بىر ئادەمنىڭ اللە نىڭ ھەققىنى پېقىرلارغا ئادا قىلىپ تۇرىدىغان بىغى بار ئىدى. بىر كۈنى، ئۇ ئادەم ۋاپات بولۇپ، باغ بالىلىرىغا قالدى. بالىلىرى ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى كەمبەغەللەرگە بېرىشتىن توختىتىپ، اللە نىڭ ھەققىگە بېخىللىق قىلىپ: مېلىمىز ئاز، جان سانىمىز كۆپ، ئاتىمىزدەك قىلساق، بىزگە يەتمەيدۇ دېيىشىپ، كەمبەغەللەرنى ھەققىدىن مەھرۇم قىلماقچى بولۇشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ ئاقىۋىتى اللە تائالا تۆۋەندە بايان قىلغاندەك بولدى. ﴿ئۇلار﴾ يەنى باغنىڭ ئىگىلىرى ﴿ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى﴾ كەمبەغەللەر ئۇقمىسۇن، ئۇلارغا ھېچ نەرسە بەرمەيلى دېيىشىپ ﴿سەھەردىلا ئۈزۈۋېلىشقا قەسەم ئىچىشكەن ئىدى﴾.

**18** ﴿ئۇلار خۇدا خالىسا دېمىگەن ئىدى﴾ بەزىلەر: بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى: مىسكىنلەرگە ئاتىسى بېرىپ كېلىۋاتقان مۇئەييەن مىقداردىكى ھەققىنى ئايرىماسلىققا نىيەت قىلغان ئىدى،- دېگەنلىك بولىدۇ دەپ قارىغان.

**19،20** ﴿ئۇلار ئۇخلاۋاتقاندا، باغقا پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ئازاب﴾ يەنى يانغىن ﴿نازىل بولۇپ، باغ﴾ كۆيۈپ، ھېچقانداق مېۋىسى قالمىغان ﴿قاپقارا كۆلدەك بولۇپ قالدى﴾.

**21،22** ﴿ئۇلار: ئەگەر (مېۋىلەرنى) ئۈزمەكچى بولساڭلار﴾ پېقىرلار كېلىشتىن ئىلگىرى ﴿باغقا بېرىڭلار دەپ، ئەتىگەندە بىر - بىرىنى توۋلاشتى﴾.

**23،24** ﴿ئۇلار ماڭدى، يولدا كېتىۋېتىپ: بۈگۈن باغقا﴾ ئاتاڭلار بېرىپ كېلىۋاتقان مېۋىلەردىن بېرىڭلار!- دەپ سوراپ قالماسلىقى ئۈچۈن ﴿ھەرگىز بىر مىسكىننىمۇ كىرمىسۇن دېيىشىپ پىچىرلاشتى﴾.

**25** ﴿ئۇلار: (مىسكىنلەرنى باغقا كىرىشتىن) توسيالايمىز دېگەن ئوي بىلەن، ئەتىگەندە تۇرۇشتى﴾ يەنى قەۋمىدىن ئايرىلىپ ئەتىگەندە يولغا چىقىشتى.

**26،27** ﴿ئۇلار باغنىڭ (كۆيۈپ قاپقارا بولۇپ كەتكەنلىكىنى) كۆرۈپ: بىز ھەقىقەتەن ئېزىپ قېلىپتۇق﴾ يەنى: باشقا باغقا كېلىپ قاپتۇق، بۇ بىزنىڭ بېغىمىز ئەمەس،- دېيىشتى. بىر ئاز ئويلىنىپ باغنىڭ ئۆزلىرىنىڭ بېغى ئىكەنلىكىنى، اللە تائالانىڭ ئۇلارنى جازالاپ، باغنىڭ مېۋىلىرىنى قۇرۇتىۋەتكەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن: ﴿ياق، بىز﴾ مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى بەرمەسلىكنى نىيەت قىلغانلىقىمىز ئۈچۈن، باغنىڭ مېۋىسىدىن ﴿قۇرۇق قېلىپتۇق دېدى﴾.

**28** ﴿ئۇلارنىڭ ياخشىسى﴾ يەنى ئەڭ ئەقىللىقى ۋە ئالاھىدىسى: ﴿سىلەر﴾ اللە تائالانىڭ زالىملارنى دائىم كۆزىتىپ تۇرىدىغانلىقىنى ۋە ئۇ مىسكىنلەرنىڭ ھەققى توغرىسىدا ئۆزەڭلارنىڭ خاتا قىلغانلىقىڭلارنى ئېنىق بىلگەندىن كېيىن ﴿نېمىشقا اللە غا تەۋبە قىلىپ تەسبىھ ئېيتمايسىلەر دېمىگەنمىدىم؟- دېدى﴾.

**29** ﴿ئۇلار: پەرۋەردىگارىمىز! سېنى پاك ئېتىقاد قىلىمىزكى﴾ يەنى: سەن بىزنىڭ (بېغىمىزغا قىلغانلىرىڭ ھەققىدە): بىزگە زۇلۇم قىلدى دېيىشىمىزدىن پاكدۇرسەن. مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى مەنئى قىلىش بىلەن ﴿بىز ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇق﴾ دېدى.

**30** ﴿شۇنىڭ بىلەن ئۇلار بىر - بىرىگە قارىشىپ ئۆز ئارا مالامەت قىلىشتى﴾.

**31** ﴿ئۇلار دېيىشتى: ۋاي بىزگە! بىز ھەقىقەتەن ھەددىمىزدىن ئېشىپتۇق﴾.

**32** ﴿ئۈمىدكى، پەرۋەردىگارىمىز بىزگە بۇنىڭدىن ياخشىراق باغنى بەرگەي، بىز ئەلۋەتتە پەرۋەردىگارىمىزدىن﴾ ياخشىلىق ئاتا قىلىشىنى ۋە كەچۈرۈشىنى ﴿ئۈمىد قىلغۇچىلارمىز﴾.

خَٰشِعَةً أَبۡصَٰرُهُمۡ تَرۡهَقُهُمۡ ذِلَّةٞۖ وَقَدۡ كَانُواْ يُدۡعَوۡنَ إِلَى ٱلسُّجُودِ وَهُمۡ سَٰلِمُونَ ﴿٤٣﴾ فَذَرۡنِي وَمَن يُكَذِّبُ بِهَٰذَا ٱلۡحَدِيثِۖ سَنَسۡتَدۡرِجُهُم مِّنۡ حَيۡثُ لَا يَعۡلَمُونَ ﴿٤٤﴾ وَأُمۡلِي لَهُمۡۚ إِنَّ كَيۡدِي مَتِينٌ ﴿٤٥﴾ أَمۡ تَسۡـَٔلُهُمۡ أَجۡرٗا فَهُم مِّن مَّغۡرَمٖ مُّثۡقَلُونَ ﴿٤٦﴾ أَمۡ عِندَهُمُ ٱلۡغَيۡبُ فَهُمۡ يَكۡتُبُونَ ﴿٤٧﴾ فَٱصۡبِرۡ لِحُكۡمِ رَبِّكَ وَلَا تَكُن كَصَاحِبِ ٱلۡحُوتِ إِذۡ نَادَىٰ وَهُوَ مَكۡظُومٞ ﴿٤٨﴾ لَّوۡلَآ أَن تَدَٰرَكَهُۥ نِعۡمَةٞ مِّن رَّبِّهِۦ لَنُبِذَ بِٱلۡعَرَآءِ وَهُوَ مَذۡمُومٞ ﴿٤٩﴾ فَٱجۡتَبَٰهُ رَبُّهُۥ فَجَعَلَهُۥ مِنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿٥٠﴾ وَإِن يَكَادُ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ لَيُزۡلِقُونَكَ بِأَبۡصَٰرِهِمۡ لَمَّا سَمِعُواْ ٱلذِّكۡرَ وَيَقُولُونَ إِنَّهُۥ لَمَجۡنُونٞ ﴿٥١﴾ وَمَا هُوَ إِلَّا ذِكۡرٞ لِّلۡعَٰلَمِينَ ﴿٥٢﴾

## سُورَةُ الحَاقَّةِ

ترتيبها ٦٩ — آياتها ٥٢

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

ٱلۡحَآقَّةُ ﴿١﴾ مَا ٱلۡحَآقَّةُ ﴿٢﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا ٱلۡحَآقَّةُ ﴿٣﴾ كَذَّبَتۡ ثَمُودُ وَعَادُۢ بِٱلۡقَارِعَةِ ﴿٤﴾ فَأَمَّا ثَمُودُ فَأُهۡلِكُواْ بِٱلطَّاغِيَةِ ﴿٥﴾ وَأَمَّا عَادٞ فَأُهۡلِكُواْ بِرِيحٖ صَرۡصَرٍ عَاتِيَةٖ ﴿٦﴾ سَخَّرَهَا عَلَيۡهِمۡ سَبۡعَ لَيَالٖ وَثَمَٰنِيَةَ أَيَّامٍ حُسُومٗاۖ فَتَرَى ٱلۡقَوۡمَ فِيهَا صَرۡعَىٰ كَأَنَّهُمۡ أَعۡجَازُ نَخۡلٍ خَاوِيَةٖ ﴿٧﴾ فَهَلۡ تَرَىٰ لَهُم مِّنۢ بَاقِيَةٖ ﴿٨﴾

**33** ﴿ئازاب مانا مۇشۇنداقتۇر﴾ يەنى قۇرەيشكىمۇ باغ ئىگىلىرىگە چۈشكەن ئازاب چۈشىدۇ. ﴿ئەگەر ئۇلار بىلسە، ئاخىرەتنىڭ ئازابى تېخىمۇ قاتتىقتۇر﴾ لېكىن ئۇلار بىلمەيدۇ.

**34** ﴿تەقۋادارلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ھەقىقەتەن نازۇنېمەتلىك جەننەتلەردىن بەھرىمەن بولىدۇ﴾.

**35** ﴿بىز مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن باراۋەر قىلامدۇق؟﴾ ئەينى زاماندىكى قۇرەيش كاپىرلىرىنىڭ كاتتىلىرى: ئەگەر مۇھەممەدنىڭ دېگەنلىرى توغرا بولۇپ قالغان ھالەتتىمۇ، بىزنىڭ ئەھۋالىمىز بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالى پەقەت دۇنيادىكى ئەھۋالىمىزغا ئوخشاش بولىدۇ، ئاخىرەتتە بىزگىمۇ مۇسۇلمانلارغا بېرىلگەن جەننەتنىڭ نېمەتلىرى بېرىلىدۇ- دېيىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، الله تائالا يۇقىرىقى ئايەتتە، الله نىڭ تائەتتە چىڭ تۇرغانلار بىلەن الله قا ئاسىيلىق قىلىشنى پەرۋايىغا ئالمايدىغان، گۇناھكار، پەسكەشنى باراۋەر قىلىشنىڭ ئادىللىق ئەمەسلىكىنى خەۋەر قىلىدۇ.

**36** ﴿سىلەرگە نېمە بولدى؟﴾ خۇددى مۇكاپاتلاش ۋە جازالاش ھوقۇقى سىلەرگە بېرىلگەندەك ﴿قانداقچە مۇنداق ھۆكۈم چىقىرىسىلەر!﴾ بۇ ھۆكمىڭلار خاتا.

**37،38** ﴿ياكى سىلەردە﴾ ئاسمانى بىلەن ئىتائەتكار باراۋەر بولىدۇ دەپ يېزىلىپ، ئاسماندىن نازىل بولغان ﴿بىر كىتاب بولۇپ، ئۇنىڭدىن سىلەرگە (قىيامەت كۈنى) خالىغىنىڭلار بار، دېگەننى ئوقۇدۇڭلارمۇ؟﴾

**39** ﴿ياكى سىلەر ھۆكۈم قىلغان نەرسەڭلارنىڭ بولۇشىغا﴾ الله نىڭ ئالدىدا قەسەم قىلىپ، ﴿بىز سىلەر بىلەن قىيامەت كۈنى ئاندىن ۋاقتى توشىدىغان﴾ سىلەرنىڭ جەننەتكە كىرىشىڭلارغا دائىر ﴿مەھكەم بىر ئەھدى تۈزۈشكەنمۇ؟﴾

**40** ئى مۇھەممەد! ﴿ئۇلاردىن سوراپ باققىنكى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قايسىسى يۇقىرىقى ئىشلارغا كېپىللىك قىلالايدۇ؟﴾

**41** ﴿ياكى ئۇلارنىڭ﴾ ئاخىرەتتە مۇسۇلمان بىلەن ئۇلارنى باراۋەر قىلىشقا كۈچى يېتىدۇ دەپ گۇمان قىلىدىغان الله قا شېرىك قىلىنغان ئىلاھلىرى ﴿بارمۇ؟ ئەگەر ئۇلار (دەۋاسىدا) راستچىل بولسا، شېرىكلىرىنى كەلتۈرۈپ باقسۇن﴾.

**42** ﴿ئۇ كۈندە﴾ يەنى قىيامەت كۈنىدە ﴿پاچاق ئېچىلىپ قالىدۇ﴾. الله سۇبھانەھۇ ۋەتائالا مەخلۇقاتلىرىغا ئۇ كۈننىڭ ناھايىتى دەھشەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلدۇرۇش ئۈچۈن پاچىقىنى ئاچىدۇ. ئىمام بۇخارى ئەبى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: (قىيامەت كۈنى) رەببىمىز پاچىقىنى ئاچىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، بارلىق مۇسۇلمان ئەر ۋە مۇسۇلمان ئاياللار ئۇنىڭغا سەجدە قىلىدۇ. بۇلاردىن دۇنيادا رىيا (باشقىلار كۆرسۇن ياكى ئاڭلىسۇن) ئۈچۈن سەجدە قىلغانلار، سەجدە قىلغىلى بارغاندا پۈتۈن بەدىنى تاياقتەك قېتىپ قالىدۇ. ﴿ئۇلار (ئىمانىنى سىناش ئۈچۈن) سەجدە قىلىشقا چاقىرىلىدۇ، ئۇلار سەجدە قىلالمايدۇ﴾ ئۇ چاغدا پۈتۈن مەخلۇقاتلار سەجدە قىلىدۇ. پەقەت كاپىر ۋە مۇناپىقلار دۇنيادا الله قا ئىمان ئېيتىپ باقمىغان ۋە ئۇنىڭغا سەجدە قىلىپ باقمىغانلىقى ئۈچۈن، پۈتۈن ئۇگىلىرى قېتىپ قېلىپ سەجدىگە ئېگىلەلمەيدۇ.

**43** ﴿ئۇلار (قورقۇنچتىن) تىكىلىپ قارىيالمايدۇ، ئۇلارغا خارلىق يۈزلىنىدۇ، ئۇلار (دۇنيادا) ساغلام﴾ قىلىشقا كۈچى يېتىدىغان ﴿چاغلىرىدا سەجدىگە دەۋەت قىلىنغان ئىدى﴾. ئىبراھىم تەيمى مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار ئەزان ۋە تەكبىر ئارقىلىق دەۋەت قىلىنغان ئىدى. ئۇلار سەجدىدىن باش تارتاتتى.

**44** ﴿بۇ قۇرئاننى ئىنكار قىلغانلارنى ماڭا قويۇۋەتكىن، ئۇلارنى تۇيدۇرماستىن، ئاستا ـ ئاستا ھالاكەتكە يۈزلەندۇرىمىز﴾ ئۇلار نېمەت دەپ گۇمان قىلغانلىرىنىڭ ئاقىۋەتتە ئېلىپ بارىدىغان يېرىنى ئويلىمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئويلىمىغان يەردىن ھالاكەتكە دۇچار بولىدۇ.

وَجَآءَ فِرۡعَوۡنُ وَمَن قَبۡلَهُۥ وَٱلۡمُؤۡتَفِكَٰتُ بِٱلۡخَاطِئَةِ ﴿٩﴾ فَعَصَوۡاْ رَسُولَ رَبِّهِمۡ فَأَخَذَهُمۡ أَخۡذَةٗ رَّابِيَةً ﴿١٠﴾ إِنَّا لَمَّا طَغَا ٱلۡمَآءُ حَمَلۡنَٰكُمۡ فِي ٱلۡجَارِيَةِ ﴿١١﴾ لِنَجۡعَلَهَا لَكُمۡ تَذۡكِرَةٗ وَتَعِيَهَآ أُذُنٞ وَٰعِيَةٞ ﴿١٢﴾ فَإِذَا نُفِخَ فِي ٱلصُّورِ نَفۡخَةٞ وَٰحِدَةٞ ﴿١٣﴾ وَحُمِلَتِ ٱلۡأَرۡضُ وَٱلۡجِبَالُ فَدُكَّتَا دَكَّةٗ وَٰحِدَةٗ ﴿١٤﴾ فَيَوۡمَئِذٖ وَقَعَتِ ٱلۡوَاقِعَةُ ﴿١٥﴾ وَٱنشَقَّتِ ٱلسَّمَآءُ فَهِيَ يَوۡمَئِذٖ وَاهِيَةٞ ﴿١٦﴾ وَٱلۡمَلَكُ عَلَىٰٓ أَرۡجَآئِهَاۚ وَيَحۡمِلُ عَرۡشَ رَبِّكَ فَوۡقَهُمۡ يَوۡمَئِذٖ ثَمَٰنِيَةٞ ﴿١٧﴾ يَوۡمَئِذٖ تُعۡرَضُونَ لَا تَخۡفَىٰ مِنكُمۡ خَافِيَةٞ ﴿١٨﴾ فَأَمَّا مَنۡ أُوتِيَ كِتَٰبَهُۥ بِيَمِينِهِۦ فَيَقُولُ هَآؤُمُ ٱقۡرَءُواْ كِتَٰبِيَهۡ ﴿١٩﴾ إِنِّي ظَنَنتُ أَنِّي مُلَٰقٍ حِسَابِيَهۡ ﴿٢٠﴾ فَهُوَ فِي عِيشَةٖ رَّاضِيَةٖ ﴿٢١﴾ فِي جَنَّةٍ عَالِيَةٖ ﴿٢٢﴾ قُطُوفُهَا دَانِيَةٞ ﴿٢٣﴾ كُلُواْ وَٱشۡرَبُواْ هَنِيٓـَٔۢا بِمَآ أَسۡلَفۡتُمۡ فِي ٱلۡأَيَّامِ ٱلۡخَالِيَةِ ﴿٢٤﴾ وَأَمَّا مَنۡ أُوتِيَ كِتَٰبَهُۥ بِشِمَالِهِۦ فَيَقُولُ يَٰلَيۡتَنِي لَمۡ أُوتَ كِتَٰبِيَهۡ ﴿٢٥﴾ وَلَمۡ أَدۡرِ مَا حِسَابِيَهۡ ﴿٢٦﴾ يَٰلَيۡتَهَا كَانَتِ ٱلۡقَاضِيَةَ ﴿٢٧﴾ مَآ أَغۡنَىٰ عَنِّي مَالِيَهۡۜ ﴿٢٨﴾ هَلَكَ عَنِّي سُلۡطَٰنِيَهۡ ﴿٢٩﴾ خُذُوهُ فَغُلُّوهُ ﴿٣٠﴾ ثُمَّ ٱلۡجَحِيمَ صَلُّوهُ ﴿٣١﴾ ثُمَّ فِي سِلۡسِلَةٖ ذَرۡعُهَا سَبۡعُونَ ذِرَاعٗا فَٱسۡلُكُوهُ ﴿٣٢﴾ إِنَّهُۥ كَانَ لَا يُؤۡمِنُ بِٱللَّهِ ٱلۡعَظِيمِ ﴿٣٣﴾ وَلَا يَحُضُّ عَلَىٰ طَعَامِ ٱلۡمِسۡكِينِ ﴿٣٤﴾

**45** ئۇلارنىڭ تېخىمۇ كۆپ گۇناھ قىلىشى ئۈچۈن ﴿ئۇلارغا مۆھلەت بېرىمەن، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ تەدبىرىم پۇختىدۇر﴾. ھېچقانداق بىر نەرسىنى قاچۇرۇپ قويمايمەن.

**46** ﴿ياكى ئۇلاردىن﴾ دىنغا دەۋەت قىلغانلىقىڭغا ساۋاپ ياكى ﴿ھەق سوراپ، ئۇلارنىڭ (ئىقتىسادىي) يۈكىنى ئېغىرلاشتۇرۇۋەتتىڭمۇ ؟﴾.

**47** ﴿ياكى ئۇلارنىڭ يېنىدا غەيب﴾ يەنى غەيبنى بىلىدىغان ئىلىم ﴿بار بولۇپ، ئۇلار﴾ گۇمان قىلىشقان دەلىل ـ ئىسپاتلىرىدىن خالىغىنىنى سەن بىلەن مۇنازىرىلىشىش ئۈچۈن شۇنىڭغا ﴿يازامدۇ؟﴾

**48** الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سەۋر قىلىشقا بۇيرۇپ: ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھۆكمىگە سەۋر قىلغىن﴾. ئالدىراڭغۇلۇقتا، زېرىككەكلىكتە ﴿بېلىقنىڭ ساھىبىگە﴾ يەنى يۇنۇس ئەلەيھىسسالامغا ﴿ئوخشاش بولمىغىن، ئۆز ۋاقتىدا ئۇ غەمكىن ھالدا ﴾ بېلىقنىڭ قارنىدا تۇرۇپ: ﴿پەرۋەردىگارىغا:(پەرۋەردىگارىم!) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەفسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم) [سۈرە ئەنبىيا 87 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دەپ ﴿ئىلتىجا قىلدى﴾.

**49** ﴿ئەگەر ئۇ﴾ تەۋبە قىلىشتىن ئىبارەت ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ نېمىتىگە ئېرىشمىسە ئىدى، ئەلۋەتتە، ئۇ (قىلمىشىغا) مالامەت قىلىنغان ھالدا﴾ دەرەخمۇ يوق، تاغمۇ يوق ﴿بىر دالىغا تاشلانغان بولاتتى﴾.

**50** ﴿پەرۋەردىگارى ئۇنى﴾ (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدى، ئۇنى ياخشىلاردىن قىلدى﴾ يەنى ياخشىلىقتا مۇكەممەل قىلدى. بەزى رىۋايەتلەردە: الله ئۇنىڭغا ۋە ئۇنىڭ قەۋمىگە شاپائەت قىلىپ، ئۇنى يۈزمىڭدىن ئارتۇق قەۋمگە قايتا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى ۋە ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئىمان ئېيتتى،ـ دېيىلگەن.

**51** ﴿كاپىرلار قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا﴾ ساڭا بولغان دۈشمەنلىكىنىڭ قاتتىقلىقىدىن يامان ﴿كۆزلىرى بىلەن سېنى يىقىتىۋېتىشكە تاس قالىدۇ. سېنى: شۈبھىسىز بىر مەجنۇن دېيىشىدۇ﴾.

**52** ﴿قۇرئان پەقەت تامام ئەھلى جاھان ئۈچۈن ۋەز - نەسىھەتتۇر﴾.

## 69 ـ سۈرە ھاققە

مەككىدە نازىل بولغان، 52 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ھەقىقەتلەر ئېنىق ئاشكارا بولىدىغان ﴿قىيامەت﴾.

**2** ﴿قىيامەت نېمىدۇر؟﴾.

**3** ﴿قىيامەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾.

**4** ﴿سەمۇد ۋە ئاد (قەبىلىلىرى) قىيامەتنى ئىنكار قىلدى﴾.

**5** ﴿سەمۇد﴾ يەنى سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ﴿بولسا ئادەتتىن تاشقىرى قاتتىق ئاۋاز بىلەن ھالاك قىلىندى﴾.

**6** ﴿ئاد﴾ يەنى ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ﴿بولسا ھەددىدىن زىيادە قاتتىق﴾ توختىماي چىقىدىغان ﴿ۋە سوغۇق بوران بىلەن ھالاك قىلىندى﴾.

**7** ﴿الله ئۇلارغا بوراننى يەتتە كېچە، سەككىز كۈندۈز ئۈزۈلدۈرمەي ئاپىرىدە قىلدى﴾ ئۇلارنى شېغىل تاشلار ئۆلتۈرگەن ئىدى. ﴿(ئاد) قەۋمىنىڭ﴾ ئۆز ماكانلىرىدا ھالاك بولۇپ ﴿خورما دەرىخىنىڭ پو كۆتەكلىرىدەك ياتقانلىقىنى كۆرۈسەن﴾.

**8** ﴿ئۇلاردىن بىرەر ئادەمنىڭ قالغانلىقىنى كۆرەلەمسەن ؟﴾ ئۇلاردىن بىرمۇ ئادەم ساق قالمىغان ئىدى.

**9** ﴿پىرئەۋن ھەم ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى﴾ كاپىرلار ﴿ۋە شەھەرلىرى دۈم كۆمتۈرۈۋېتىلگەنلەر﴾ يەنى لۇت قەۋمى، الله قا شېرىك كەلتۈرۈش ۋە ئاسىيلىق قىلىشتىن ئىبارەت ﴿خاتا ئىشلارنى قىلدى﴾.

**10** ﴿ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى الله ﴾ يۇرتلىرىنى دۈم كۆمتۈرۈۋېتىش ۋە تاش ـ شېغىل ئارىلاش بوران ئەۋەتىش ئارقىلىق ﴿قاتتىق جازالىدى﴾.

**11،12** ﴿شۇبھىسىزكى، (نۇھنىڭ زامانىدا) چوڭ سۇ يامراپ كەتكەن چاغدا، سىلەرنى﴾ يەنى ئەجدادىڭلارنى سىلەر تېخى تۆرەلمىگەن چاغدا ﴿بىز كېمىگە سالدۇق﴾ ئى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممىتى! ﴿سىلەرگە ئۇنى﴾ يەنى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ قىسسىسىنى اللە نىڭ كاتتىلىقىغا ۋە قارشىلىق قىلغانلارنىڭ جازاسىنى بېرىدىغانلىقىغا شەك قىلغانلارغا ﴿ئىبرەت قىلىش ئۈچۈن، تۇتۇۋالىدىغان قۇلاقلارنىڭ ئۇنى تۇتۇۋېلىشى ئۈچۈن﴾ بىز شۇنداق قىلدۇق.

**13** ﴿بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغان چاغدا﴾.

**14** ﴿زېمىن ۋە تاغلار (ئورۇنلىرىدىن) كۆتىرىلىپ (بىر - بىرىگە) ئۇرۇلۇپ (ئۇۋۇلۇپ كەتكەن) چاغدا﴾ يەنى ئۇلار بىر - بىرىگە بىرلا ئۇرۇلۇشتا كۇكۇم - تالقان بولۇپ كەتكەندە.

**15** ﴿بۇ كۈندە چوڭ ئىش﴾ يەنى قىيامەت ﴿يۈز بېرىدۇ﴾.

**16** پەرىشتىلەرنىڭ چۈشۈشى ئۈچۈن ﴿ئاسمان يېرىلىدۇ، بۇ كۈندە ئاسمان (قالايمىقانلىشىپ) ئاجىزلىشىپ كېتىدۇ﴾.

**17** اللە بۇيرىغان هامان زېمىنغا چۈشۈپ، زېمىندىكى بارلىق نەرسىلەرنى ئۆز كونتروللىقىغا ئېلىش ئۈچۈن ﴿پەرىشتىلەر ئاسماننىڭ ئەتراپىدا تۇرىدۇ، بۇ كۈندە پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەرشىنى سەككىز پەرىشتە (باشلىرى) ئۈستىدە كۆتۈرۈپ تۇرىدۇ﴾.

**18** ﴿بۇ كۈندە سىلەر﴾ اللە تائالاغا ھېساب بېرىش ئۈچۈن ﴿تونۇلىسىلەر، سىلەر ھېچقانداق بىر سىرنى يوشۇرۇپ قالالمايسىلەر﴾.

**19** ﴿نامە - ئەمالى ئوڭ قولىغا بېرىلگەن ئادەم (خۇشاللىقتىن): بۇ مېنىڭ نامە - ئەمالىمنى ئېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار﴾.

**20** ﴿مەن﴾ دۇنيادىكى چېغىمدا ئاخىرەتتە ﴿ھېساباتىمغا مۇلاقات بولىدىغانلىقىمغا مۇقەررەر ئىشەنگەن ئىدىم دەيدۇ﴾.

**21** ﴿ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا بولىدۇ﴾.

**22** ﴿ئېسىل﴾ يەنى مەرتىۋىسى يۇقىرى ﴿جەننەتتە بولىدۇ﴾.

**23** ﴿ئۇنىڭ مېۋىلىرى﴾ ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ قولىنى سوزۇپلا ئالالايدىغان دەرىجىدە ﴿يېقىن بولىدۇ﴾.

**24** ئۇلارغا مۇنداق دېيىلىدۇ: ﴿ئۆتكەنكى كۈنلەردە﴾ يەنى دۇنيادىكى چاغلاردا ﴿ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلىقىڭلار ئۈچۈن، خۇشال - خۇرام يەڭلار، ئىچىڭلار﴾.

**25** ﴿نامە - ئەمالى سول قولىغا بېرىلگەن ئادەم﴾ ئۆزىگە تەييارلانغان يامان ئاقىبەتلەرنى كۆرۈپ، غەمكىن هالدا ﴿ئېيتىدۇكى، ماڭا نامە - ئەمالىم بېرىلمىگەن بولسىچۇ!﴾

**26** ﴿ھېسابىمنىڭ نېمە بولغانلىقىنى بىلمىسەم ئىدىم!﴾

**27** ﴿دۇنيادا ئۆلۈمىم ھاياتىمنى﴾ ئاخىرەتتە قايتا تىرىلمەس قىلىپ ﴿ئاخىرلاشتۇرسىچۇ!﴾

فَلَيْسَ لَهُ ٱلْيَوْمَ هَٰهُنَا حَمِيمٌ ﴿٣٥﴾ وَلَا طَعَامٌ إِلَّا مِنْ غِسْلِينٍ ﴿٣٦﴾ لَّا يَأْكُلُهُۥٓ إِلَّا ٱلْخَٰطِـُٔونَ ﴿٣٧﴾ فَلَآ أُقْسِمُ بِمَا تُبْصِرُونَ ﴿٣٨﴾ وَمَا لَا تُبْصِرُونَ ﴿٣٩﴾ إِنَّهُۥ لَقَوْلُ رَسُولٍ كَرِيمٍ ﴿٤٠﴾ وَمَا هُوَ بِقَوْلِ شَاعِرٍ ۚ قَلِيلًا مَّا تُؤْمِنُونَ ﴿٤١﴾ وَلَا بِقَوْلِ كَاهِنٍ ۚ قَلِيلًا مَّا تَذَكَّرُونَ ﴿٤٢﴾ تَنزِيلٌ مِّن رَّبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٤٣﴾ وَلَوْ تَقَوَّلَ عَلَيْنَا بَعْضَ ٱلْأَقَاوِيلِ ﴿٤٤﴾ لَأَخَذْنَا مِنْهُ بِٱلْيَمِينِ ﴿٤٥﴾ ثُمَّ لَقَطَعْنَا مِنْهُ ٱلْوَتِينَ ﴿٤٦﴾ فَمَا مِنكُم مِّنْ أَحَدٍ عَنْهُ حَٰجِزِينَ ﴿٤٧﴾ وَإِنَّهُۥ لَتَذْكِرَةٌ لِّلْمُتَّقِينَ ﴿٤٨﴾ وَإِنَّا لَنَعْلَمُ أَنَّ مِنكُم مُّكَذِّبِينَ ﴿٤٩﴾ وَإِنَّهُۥ لَحَسْرَةٌ عَلَى ٱلْكَٰفِرِينَ ﴿٥٠﴾ وَإِنَّهُۥ لَحَقُّ ٱلْيَقِينِ ﴿٥١﴾ فَسَبِّحْ بِٱسْمِ رَبِّكَ ٱلْعَظِيمِ ﴿٥٢﴾

ترتيبها ٧٠ — سُورَةُ المَعَارِجِ — آياتها ٤٤

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

سَأَلَ سَآئِلٌۢ بِعَذَابٍ وَاقِعٍ ﴿١﴾ لِّلْكَٰفِرِينَ لَيْسَ لَهُۥ دَافِعٌ ﴿٢﴾ مِّنَ ٱللَّهِ ذِى ٱلْمَعَارِجِ ﴿٣﴾ تَعْرُجُ ٱلْمَلَٰٓئِكَةُ وَٱلرُّوحُ إِلَيْهِ فِى يَوْمٍ كَانَ مِقْدَارُهُۥ خَمْسِينَ أَلْفَ سَنَةٍ ﴿٤﴾ فَٱصْبِرْ صَبْرًا جَمِيلًا ﴿٥﴾ إِنَّهُمْ يَرَوْنَهُۥ بَعِيدًا ﴿٦﴾ وَنَرَىٰهُ قَرِيبًا ﴿٧﴾ يَوْمَ تَكُونُ ٱلسَّمَآءُ كَٱلْمُهْلِ ﴿٨﴾ وَتَكُونُ ٱلْجِبَالُ كَٱلْعِهْنِ ﴿٩﴾ وَلَا يَسْـَٔلُ حَمِيمٌ حَمِيمًا ﴿١٠﴾

**28** ﴿مېنىڭ﴾ يىغقان ﴿مال - مۈلكۈم ماڭا ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمىدى﴾ يەنى اللە نىڭ ئازابىنى توسۇپ قالالمىدى.

**29** ﴿مېنىڭ ھوقۇقۇم قولۇمدىن كەتتى﴾.

**30** بۇ چاغدا اللە دوزاخقا مۇئەككەل پەرىشتىلەرگە ئېيتىدۇ: ﴿ئۇنى تۇتۇڭلار، ئۇنىڭغا تاقاق سېلىڭلار﴾،

**31** ﴿ئاندىن ئۇنى دوزاخقا تاشلاڭلار﴾،

**32** ﴿ئاندىن ئۇنى ئۇزۇنلۇقى 70 گەز كېلىدىغان زەنجىر بىلەن باغلاڭلار﴾.

33 ئۇنىڭ بۇنداق ئازابلىنىشى شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ﴿ئۇ ھەقىقەتەن ئۇلۇغ اللە غا ئىمان ئېيتمىغان ئىدى﴾.

**34** ﴿مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىب قىلمايتتى﴾.

**35** ﴿بۈگۈن ئۇنىڭغا بۇ يەردە﴾ يەنى قىيامەت كۈنىدە شاپائەت قىلىدىغان ۋە مەنپەئەت قىلىدىغان ﴿دوست يوقتۇر﴾ چۈنكى بۇ كۈن تۇغقىنىدىن، دوست دوستىدىن قاچىدىغان كۈندۇر.

**36** ﴿ئۇنىڭغا يىرىڭدىن﴾ يەنى بەدەنلىرىنى يۇيۇپ چۈشكەن، قۇسۇق ۋە يىرىڭدىن ﴿باشقا تاماق يوقتۇر﴾.

**37** ﴿ئۇنى پەقەت ئازغان ئادەملەرلا﴾ يەنى گۇناھكار ۋە كاپىرلارلا ﴿يەيدۇ﴾.

38،39 ﴿مەن سىلەر كۆرۈپ تۇرىدىغان نەرسىلەر بىلەن قەسەم قىلىمەن، سىلەر كۆرمەيدىغان نەرسىلەر بىلەنمۇ قەسەم قىلىمەن﴾ يەنى بارلىق مەخلۇقات بىلەن قەسەم قىلىمەن.

40 ﴿بۇ قۇرئان ئەلۋەتتە ھۆرمەتلىك پەيغەمبەرنىڭ﴾ يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېلىپ كېلىشى ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلاۋەت قىلىپ بېرىشى ئارقىلىق الله تەرىپىدىن يەتكۈزگەن ﴿سۆزىدۇر﴾.

41 ﴿ئۇ﴾ قۇرئان سىلەر گۇمان قىلغاندەك ﴿شائىرنىڭ سۆزى ئەمەستۇر، سىلەر ناھايىتى ئاز ئىشىنىسىلەر﴾.

42 ﴿ئۇ﴾ قۇرئان سىلەر گۇمان قىلغاندەك ﴿كاھىنىنىڭ سۆزىمۇ ئەمەس، سىلەر ئاز ۋەز - نەسىھەت ئالىسىلەر﴾.

43 ﴿ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر﴾ يەنى ئۇ قۇرئان پەيغەمبەرىڭلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن، شۇ پەيغەمبەرنىڭ تىلى ئارقىلىق نازىل قىلىنغاندۇر.

44 ﴿ئەگەر ئۇ﴾ يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ﴿بىزنىڭ نامىمىزدىن يالغاننى توقۇيدىغان بولسا﴾،

45 ﴿ئەلۋەتتە ئۇنى قۇدرىتىمىز بىلەن جازالايتتۇق﴾.

46 ﴿ئاندىن ئۇنىڭ ئاساسى قىزىل تومۇرىنى كېسىپ تاشلايتتۇق﴾ بۇ، پادىشاھنى قاتتىق غەزەپلەندۈرگەندە، قوللىنىدىغان جازانىڭ تەسۋىرىدۇر.

47 ﴿سىلەردىن ھېچبىر ئادەم ئۇنى﴾ بىزنىڭ جازالىشىمىزدىن ﴿قوغداپ قالالمايتتى﴾.

48 ﴿شەك - شۈبھىسىزكى، بۇ قۇرئان تەقۋادارلار ئۈچۈن ۋەز - نەسىھەتتۇر﴾ چۈنكى ئۇلار قۇرئاندىن مەنپەئەت ئالالايدۇ.

49 ﴿بىز شەك - شۈبھىسىز بىلىمىزكى، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا﴾ قۇرئان ئايەتلىرى شۇنچە روشەن تۇرۇقلۇق ﴿ئۇنى ئىنكار قىلغۇچىلار بار﴾ بىز ئۇلارغا تېگىشلىك جازاسىنى بېرىمىز.

50 ﴿قۇرئان كاپىرلارغا﴾ ئۇلار قۇرئاننى تەستىق قىلغۇچىلارنىڭ ساۋابىنى ۋە ئىنكار قىلغۇچىلارنىڭ ئازابىنى كۆرگەن چاغدا ﴿ئەلۋەتتە ھەسرەت بولىدۇ﴾.

51 ﴿قۇرئان، مۇقەررەركى ﴾ الله تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ﴿شەكسىز ھەقىقەتتۇر﴾.

52 ﴿ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىڭنى﴾ مۇشرىكلارنىڭ ئىپتىرالىرىدىن ﴿پاك ئېتىقاد قىلغىن﴾.

## 70 ـ سۈرە مائارىج

مەككىدە نازىل بولغان، 44 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿بىر تىلىگۈچى﴾ يەنى نەزر ئىبنى ھارىس ﴿كاپىرلارغا چوقۇم بولىدىغان ئازابنىڭ (چۈشۈشىنى) تىلىدى﴾ نەزر ئىبنى ھارىس مۇنداق دېدى: ﴿ئەگەر بۇ (يەنى قۇرئان) سېنىڭ تەرىپىڭدىن نازىل بولغان ھەقىقەت بولىدىغان بولسا، ئاسماندىن ئۈستىمىزگە تاش ياغدۇرغىن، ياكى بىزنى قاتتىق ئازاب بىلەن جازالىغىن!﴾ [سۈرە ئەنفال 32 ـ ئايەت].

2 ﴿ئۇ﴾ كاپىر بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئازاب ﴿نى ھېچ ئادەم قايتۇرالمايدۇ﴾.

3 ﴿ئۇ﴾ ئازاب پەرىشتىلەر چىقىدىغان ﴿ئاسمان شوتىلىرىنىڭ ئىگىسى الله تەرىپىدىن بولغان﴾.

4 ﴿پەرىشتىلەر ۋە روھ﴾ يەنى جىبرىئىل ئاشۇ شوتىلار بىلەن ﴿الله غا شۇنداق بىر كۈندە ئۆرلەيدۇكى، ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 50 مىڭ يىل كېلىدۇ﴾ قىيامەت كۈنى ھېساب بېرىش ئۈچۈن تۇرىدىغان مۇددەت 50 مىڭ يىل بولۇپ، ئاندىن جەننەت ئەھلى جەننەتكە ۋە دوزاخ ئەھلى دوزاخقا ئورۇنلىشىدۇ.

5 ئى مۇھەممەد! قەۋمىڭنىڭ يەتكۈزگەن ئەزىيەتلىرىگە ﴿چىرايلىقچە سەۋر قىلغىن﴾ الله دىن باشقىغا شىكايەت قىلىشقا بولمايدۇ.

6 ﴿ئۇلار ئۇ ئازابنى يىراق﴾ بولمايدۇ ﴿دەپ قارايدۇ﴾.

7 ﴿بىز ئۇنى يېقىن دەپ قارايمىز﴾.

8 ﴿ئۇ كۈندە ئاسمان ئېرىتىلگەن مىستەك بولۇپ قالىدۇ﴾ بەزى رىۋايەتلەردە: ياغنىڭ دۇغىدەك بولۇپ قالىدۇ،ـ دېيىلگەن.

9 ﴿تاغلار ئېرىتىلگەن رەڭلىك يۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ﴾.

10 ـ 14 ھەر ئادەم ئۆز ھالى بىلەن بولۇپ قالىدىغانلىقى ئۈچۈن ﴿دوست دوستىدىن كۆرۈپ تۇرۇپ﴾ (ھال) سورىمايدۇ﴾ دوزاخقا لايىق بولۇپ قالغان ﴿گۇناھكار ئادەم ئۆز ئورنىغا ئوغۇللىرىنى، ئايالىنى، قېرىندىشىنى ۋە ئۆزى مەنسۇپ بولغان قەۋم - قېرىنداشلىرىنى﴾ يەنى ئۆزىنىڭ ئەڭ قەدىردانلىرىنى ﴿ۋە يەر يۈزىدىكى جىمى ئادەمنى بېرىپ بولسىمۇ، بۇ كۈندىكى ئازابتىن قۇتۇلۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ﴾.

15،16 ﴿ياق، ئۇ مۇقەررەر دوزاختۇر﴾ يەنى بۇ گۇناھكار كاپىر مۇنداق ئارزۇدىن يانسۇن، پەيدا قىلىنغان ھېچقانداق نەرسە ئۇنى ئازابتىن قۇتقۇزالمايدۇ، ئۇنىڭ ئالدىدا دوزاخ يېنىپ تۇرىدۇ . ئۇ ھارارىتىنىڭ قاتتىقلىقىدىن ﴿باشنىڭ تېرىسىنى شىلىدۇ﴾.

17،18 ﴿ئۇ﴾ يەنى دوزاخ ھەقتىن ﴿يۈز ئۆرۈپ بۇرالغان ۋە پۇل - مال يىغىپ ساقلىغان﴾ ئۇنىڭدىن الله نىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىغان ﴿لارنى چاقىرىدۇ﴾.

19 ﴿ئىنسان ھەقىقەتەن چىدامسىز﴾ ھېرىسمەن ﴿يارىتىلدى﴾.

20 ﴿ئۇنىڭغا﴾ يوقسۇزلۇق، ياكى كېسەللىك، يا قورقۇنچتەك ﴿بىرەر كۆڭۈلسىزلىك يەتكەن چاغدا، زارلانغۇچىدۇر﴾.

21 ﴿بىرەر﴾ توقچىلىق، بايلىق ۋە پاراۋانلىقتەك بىرەر ﴿ياخشىلىق يەتكەن چاغدا، بېخىللىق قىلغۇچىدۇر﴾.

يُبَصَّرُونَهُمْ يَوَدُّ ٱلْمُجْرِمُ لَوْ يَفْتَدِى مِنْ عَذَابِ يَوْمِئِذٍۭ بِبَنِيهِ ﴿١١﴾
وَصَٰحِبَتِهِۦ وَأَخِيهِ ﴿١٢﴾ وَفَصِيلَتِهِ ٱلَّتِى تُـْٔوِيهِ ﴿١٣﴾ وَمَن فِى ٱلْأَرْضِ
جَمِيعًا ثُمَّ يُنجِيهِ ﴿١٤﴾ كَلَّآ ۖ إِنَّهَا لَظَىٰ ﴿١٥﴾ نَزَّاعَةً لِّلشَّوَىٰ ﴿١٦﴾ تَدْعُوا۟
مَنْ أَدْبَرَ وَتَوَلَّىٰ ﴿١٧﴾ وَجَمَعَ فَأَوْعَىٰٓ ﴿١٨﴾ ۞ إِنَّ ٱلْإِنسَٰنَ خُلِقَ هَلُوعًا
﴿١٩﴾ إِذَا مَسَّهُ ٱلشَّرُّ جَزُوعًا ﴿٢٠﴾ وَإِذَا مَسَّهُ ٱلْخَيْرُ مَنُوعًا ﴿٢١﴾ إِلَّا
ٱلْمُصَلِّينَ ﴿٢٢﴾ ٱلَّذِينَ هُمْ عَلَىٰ صَلَاتِهِمْ دَآئِمُونَ ﴿٢٣﴾ وَٱلَّذِينَ فِىٓ
أَمْوَٰلِهِمْ حَقٌّ مَّعْلُومٌ ﴿٢٤﴾ لِّلسَّآئِلِ وَٱلْمَحْرُومِ ﴿٢٥﴾ وَٱلَّذِينَ يُصَدِّقُونَ
بِيَوْمِ ٱلدِّينِ ﴿٢٦﴾ وَٱلَّذِينَ هُم مِّنْ عَذَابِ رَبِّهِم مُّشْفِقُونَ ﴿٢٧﴾ إِنَّ عَذَابَ
رَبِّهِمْ غَيْرُ مَأْمُونٍ ﴿٢٨﴾ وَٱلَّذِينَ هُمْ لِفُرُوجِهِمْ حَٰفِظُونَ ﴿٢٩﴾ إِلَّا عَلَىٰٓ
أَزْوَٰجِهِمْ أَوْ مَا مَلَكَتْ أَيْمَٰنُهُمْ فَإِنَّهُمْ غَيْرُ مَلُومِينَ ﴿٣٠﴾ فَمَنِ ٱبْتَغَىٰ وَرَآءَ
ذَٰلِكَ فَأُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلْعَادُونَ ﴿٣١﴾ وَٱلَّذِينَ هُمْ لِأَمَٰنَٰتِهِمْ وَعَهْدِهِمْ رَٰعُونَ
﴿٣٢﴾ وَٱلَّذِينَ هُم بِشَهَٰدَٰتِهِمْ قَآئِمُونَ ﴿٣٣﴾ وَٱلَّذِينَ هُمْ عَلَىٰ صَلَاتِهِمْ يُحَافِظُونَ
﴿٣٤﴾ أُو۟لَٰٓئِكَ فِى جَنَّٰتٍ مُّكْرَمُونَ ﴿٣٥﴾ فَمَالِ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ قِبَلَكَ مُهْطِعِينَ
﴿٣٦﴾ عَنِ ٱلْيَمِينِ وَعَنِ ٱلشِّمَالِ عِزِينَ ﴿٣٧﴾ أَيَطْمَعُ كُلُّ ٱمْرِئٍ مِّنْهُمْ
أَن يُدْخَلَ جَنَّةَ نَعِيمٍ ﴿٣٨﴾ كَلَّآ ۖ إِنَّا خَلَقْنَٰهُم مِّمَّا يَعْلَمُونَ ﴿٣٩﴾

**22،23** ﴿پەقەت (تۆۋەندىكىلەر بۇنىڭدىن) مۇستەسنا: ئۇلار نامازغا ھەمىشە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر﴾ يەنى ھەرقانداق بىر نەرسە ئۇلارنىڭ پەرز نامازنى ئۆز ۋاقتىدا ئادا قىلىشىغا توسقۇنلۇق قىلالمايدۇ.

**24،25** ﴿ئۇلار ماللىرىدىن تىلەيدىغان پېقىرغا ۋە﴾ نۇمۇسچانلىقىدىن ﴿تىلىمەيدىغان پېقىرغا مۇئەييەن ھەق﴾ يەنى زاكات ياكى سىلە رەھىمنى ﴿بېرىدۇ﴾.

**26** ﴿ئۇلار قىيامەت كۈنىگە﴾ شەك قىلماي ﴿تەستىق قىلىدىغانلاردۇر﴾.

**27** ﴿ئۇلار﴾ ئۆزلىرىنىڭ قىلغان بىرمۇنچە ياخشى ئەمەللىرى تۇرۇقلۇق ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابىدىن قورققۇچىلاردۇر﴾.

**28** ﴿شۈبھىسىزكى، ئۇلارنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابى ئەمىن بولغىلى بولمايدىغان نەرسىدۇر﴾ ھەرقانداق بىرىنىڭ ئۇنىڭدىن ئەمىن بولماسلىقى كېرەك.

**29** ﴿ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى ھارامدىن ساقلىغۇچىلاردۇر﴾.

**30** ﴿پەقەت خوتۇنلىرى ۋە چۆرىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنا،﴾ ئۆزلىرىنىڭ خوتۇنلىرى ۋە چۆرىلىرى بىلەن يېقىنچىلىق قىلغانلارغا ﴿مالامەت قىلىنمايدۇ﴾.

**31** جىنسىي تەلىپىنى قاندۇرۇشنى ﴿بۇنىڭ سىرتىدىن تىلىگۈچىلەر ھەددىدىن ئاشقۇچىلاردۇر﴾.

**32** ﴿ئۇلار ئۆزلىرىگە تاپشۇرۇلغان ئامانەتلەرگە ۋە بەرگەن ئەھدىگە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر﴾.

**33** ﴿ئۇلار﴾ مەيلى ئابرۇيلۇق ۋە ئابرۇيسىز، يېقىن ۋە يىراق ھەرقانداق كىشىنىڭ ئالدىدا يوشۇرماستىن ۋە ئۆزگەرتمەستىن ﴿توغرا گۇۋاھلىق بەرگۈچىلەردۇر﴾.

**34** ﴿ئۇلار نامىزىنى ئادا قىلغۇچىلاردۇر﴾ يەنى ھېچقانداق سەۋەبتىن نامىزىنى تاشلىمايدۇ. شۇنداقلا نامىزىنى بۇزىدىغان ۋە ساۋابىنى بىكار قىلىۋېتىدىغان ھېچقانداق ئىش - ھەرىكەت بىلەن شۇغۇللانمايدۇ.

**35** ﴿ئەنە شۇلار جەننەتلەردە﴾ ئورۇن ئالغۇچىلاردۇر ۋە خىلمۇ خىل كۈتىۋېلىشلار ئارقىلىق ﴿ھۆرمەت قىلىنغۇچىلاردۇر﴾.

**36** ئى مۇھەممەد! ﴿كاپىرلارغا نېمە بولدىكىن، ئۇلار﴾ سېنى يالغانچىغا چىقىرىش ۋە مەسخىرە قىلىش مەقسىتىدە ﴿سەن تەرەپكە تېز كېلىشىپ، ئوڭ - سول تەرىپىڭدە توپ - توپ بولۇپ﴾ بويۇنلىرىنى سوزۇشۇپ ﴿ئولتۇرۇشىدۇ﴾.

**37،38** ﴿ئۇلاردىن ھەر بىر ئادەم نازۇنېمەتلىك جەننەتكە كىرگۈزۈلۈشنى تەمە قىلامدۇ؟﴾ مۇشرىكلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چۆرىسىدە ھەلقە - ھەلقە بولۇپ توپلىشىۋېلىپ، ئۇنىڭ سۆزىگە قولاق سالاتتى، ئۇنى ۋە ساھابىلىرىنى مەسخىرە قىلاتتى، ئۇلار: ئەگەر مۇھەممەد ئېيتقاندەك بۇلار جەننەتكە كىرىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە، بۇلاردىن ئىلگىرى بىز كىرىمىز دەيتتى. بۇ ئايەتلەر شۇلار ھەققىدە نازىل بولغان.

**39** ﴿ياق﴾ يەنى ئۇلار جەننەتكە مەڭگۈ كىرەلمەيدۇ. ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ئۇلارنى ئۇلار بىلىدىغان نەرسىلەردىن﴾ يەنى مەينەت ئابى مەنىدىن ﴿ياراتتۇق﴾. شۇڭا ئۇلارغا تەكەببۇرلۇق ياراشمايدۇ. ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ماجە ۋە ئىبنى سەئىد مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئايەتنى ۋە مۇشۇ سۈرىنىڭ 36 - ئايىتىدىكى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) كاپىرلارغا نېمە بولدىكىن، ئۇلار سەن تەرەپكە تېز كېلىشىپ، ئوڭ - سول تەرىپىڭدە توپ - توپ بولۇپ ئولتۇرۇشىدۇ﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ، ئالدىدىن ئالقىنىغا تۈكۈرۈپ، بارماق قولىنى ئۇنىڭ ئۈستىگە قويۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: الله تائالا: ئى ئادەم بالىسى! مەن سېنى مۇشۇنىڭدەك نەرسىدىن ياراتقان تۇرسام، سەن مېنى قانداقمۇ ئاجىز قىلالايسەن؟ دەيدۇ.

**40،41** ﴿مەشرىقلارنىڭ ۋە مەغرىبلەرنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنى ئۇلاردىن ياخشىراق ئادەملەر بىلەن ئالماشتۇرۇشقا﴾ يەنى ئاسىيلارنى ھالاك قىلىپ، ئورنىغا ئۇلاردىن ئارتۇق ۋە الله غا ئىتائەتچان بىر قەۋمنى كەلتۈرۈشكە ﴿بىز ئەلۋەتتە قادىرمىز، بىز (بۇنىڭدىن) ئاجىز ئەمەسمىز﴾.

فَلَآ أُقۡسِمُ بِرَبِّ ٱلۡمَشَٰرِقِ وَٱلۡمَغَٰرِبِ إِنَّا لَقَٰدِرُونَ ﴿٤٠﴾ عَلَىٰٓ أَن نُّبَدِّلَ خَيۡرٗا مِّنۡهُمۡ وَمَا نَحۡنُ بِمَسۡبُوقِينَ ﴿٤١﴾ فَذَرۡهُمۡ يَخُوضُواْ وَيَلۡعَبُواْ حَتَّىٰ يُلَٰقُواْ يَوۡمَهُمُ ٱلَّذِي يُوعَدُونَ ﴿٤٢﴾ يَوۡمَ يَخۡرُجُونَ مِنَ ٱلۡأَجۡدَاثِ سِرَاعٗا كَأَنَّهُمۡ إِلَىٰ نُصُبٖ يُوفِضُونَ ﴿٤٣﴾ خَٰشِعَةً أَبۡصَٰرُهُمۡ تَرۡهَقُهُمۡ ذِلَّةٞۚ ذَٰلِكَ ٱلۡيَوۡمُ ٱلَّذِي كَانُواْ يُوعَدُونَ ﴿٤٤﴾

## سُورَةُ نُوحٍ

ترتيبها ٧١ — آياتها ٢٨

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِنَّآ أَرۡسَلۡنَا نُوحًا إِلَىٰ قَوۡمِهِۦٓ أَنۡ أَنذِرۡ قَوۡمَكَ مِن قَبۡلِ أَن يَأۡتِيَهُمۡ عَذَابٌ أَلِيمٞ ﴿١﴾ قَالَ يَٰقَوۡمِ إِنِّي لَكُمۡ نَذِيرٞ مُّبِينٌ ﴿٢﴾ أَنِ ٱعۡبُدُواْ ٱللَّهَ وَٱتَّقُوهُ وَأَطِيعُونِ ﴿٣﴾ يَغۡفِرۡ لَكُم مِّن ذُنُوبِكُمۡ وَيُؤَخِّرۡكُمۡ إِلَىٰٓ أَجَلٖ مُّسَمًّىۚ إِنَّ أَجَلَ ٱللَّهِ إِذَا جَآءَ لَا يُؤَخَّرُۚ لَوۡ كُنتُمۡ تَعۡلَمُونَ ﴿٤﴾ قَالَ رَبِّ إِنِّي دَعَوۡتُ قَوۡمِي لَيۡلٗا وَنَهَارٗا ﴿٥﴾ فَلَمۡ يَزِدۡهُمۡ دُعَآءِيٓ إِلَّا فِرَارٗا ﴿٦﴾ وَإِنِّي كُلَّمَا دَعَوۡتُهُمۡ لِتَغۡفِرَ لَهُمۡ جَعَلُوٓاْ أَصَٰبِعَهُمۡ فِيٓ ءَاذَانِهِمۡ وَٱسۡتَغۡشَوۡاْ ثِيَابَهُمۡ وَأَصَرُّواْ وَٱسۡتَكۡبَرُواْ ٱسۡتِكۡبَارٗا ﴿٧﴾ ثُمَّ إِنِّي دَعَوۡتُهُمۡ جِهَارٗا ﴿٨﴾ ثُمَّ إِنِّيٓ أَعۡلَنتُ لَهُمۡ وَأَسۡرَرۡتُ لَهُمۡ إِسۡرَارٗا ﴿٩﴾ فَقُلۡتُ ٱسۡتَغۡفِرُواْ رَبَّكُمۡ إِنَّهُۥ كَانَ غَفَّارٗا ﴿١٠﴾

42 ئى مۇھەممەد! ﴿ئۇلارنى قويۇۋەتكىن، تاكى ئۇلار ۋەدە قىلىنغان كۈنگە مۇلاقات بولغانغا قەدەر﴾ باتىلغا ﴿چۆمسۇن﴾ سەن بۇيرىغان ئىشلارنى قىلماستىن دۇنيادا ﴿ئوينىسۇن﴾ سەن بۇنىڭغا قايغۇرۇپ كەتمە، سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت يەتكۈزۈپ قويۇشتۇر.

43 ﴿ئۇ كۈندە ئۇلار قەبرىلىرىدىن چىقىپ، خۇددى تىكلەپ قويغان بۇتلىرىغا قاراپ يۈگۈرگەندەك (مەھشەرگاھقا) يۈگۈرىدۇ﴾.

44 ﴿ئۇلار﴾ خار ھالەتتە الله دىن ئۈمىلىپ ﴿يۇقىرى قارىيالمايدۇ، ئۇلارنى خورلۇق ئورىۋالىدۇ، ئەنە شۇ ئۇلارغا ۋەدە قىلىنغان كۈندۇر﴾.

### 71 ـ سۈرە نۇھ

مەككىدە نازىل بولغان، 28 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿بىز ھەقىقەتەن نۇھنى قەۋمىگە: قەۋمىڭگە قاتتىق ئازاب﴾ يەنى دۇنيادىكى چاغلىرىدا توپان بالاسى، ئاخىرەتتە دوزاخ ئازابى ﴿كېلىشتىن بۇرۇن ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرغىن دەپ ئەۋەتتۇق﴾. نۇھ ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلەر ئىچىدە بىرىنچى قېتىم ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر بولۇپ، ئۇ قەۋمى ئارىسىدا 950 يىل دەۋەت ئېلىپ بارغان.

2 ﴿نۇھ ئېيتتى: ئى قەۋمىم! مەن ھەقىقەتەن كىشىلەرگە (ئەۋەتىلگەن) ئاشكارا ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن﴾.

3 ﴿الله غا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭدىن قورقۇڭلار ۋە الله غا ئىتائەت قىلىڭلار﴾.

4 ﴿ئۇ﴾ پەيغەمبەرگە ئەگىشىشتىن ۋە دەۋىتىنى قوبۇل قىلىشتىن ئىلگىرىكى ﴿بەزى گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، سىلەرنى مۇئەييەن مۇددەتكىچە كېچىكتۈرىدۇ﴾ يەنى ئەگەر ئىتائەتلا قىلساڭلار، ئۆمرۈڭلارنى الله تەقدىر قىلغان ئەڭ ئاخىرقى چەككىچە ئۇزۇن قىلىدۇ، ﴿شۈبھىسىزكى، ئەگەر بىلسەڭلار، الله نىڭ (ئىنسانغا بېكىتكەن) ئەجىلى كەلگەن چاغدا (ئەجەل) كېچىكتۈرۈلمەيدۇ﴾ يەنى ئەجىلىڭلار توشقاندىمۇ يەنىلا كاپىرلىق ھالىتىدە بولساڭلارمۇ ئەجىلىڭلار قەتئىي كېچىكتۈرۈلمەيدۇ. شۇڭا ئىمان ئېيتىش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ئالدىراڭلار!

5 ﴿نۇھ ئېيتتى: پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن قەۋمىمنى كېچە ـ كۈندۈز (ئىمانغا) دەۋەت قىلدىم﴾.

6 ﴿مېنىڭ دەۋىتىم ئۇلارنى﴾ مەن دەۋەت قىلغان نەرسىدىن ﴿تېخىمۇ﴾ يىراقتا ﴿قاچۇرۇۋەتتى﴾.

7 ﴿مەن ئۇلارنى سېنىڭ مەغپىرىتىڭگە﴾ ئېلىپ بارىدىغان ئىمان ۋە تائەت ـ ئىبادەتكە ﴿ئىرىشسۇن دەپ، ھەر قاچان دەۋەت قىلسام﴾، دەۋىتىمنى ئاڭلىماسلىق ئۈچۈن ﴿بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالدى﴾، سۆزۈمنى ئاڭلىماسلىق ياكى مېنى كۆرمەسلىك ئۈچۈن ﴿كىيىملىرى بىلەن باشلىرىنى چۈمكىۋالدى﴾، كۇفرىدا ﴿چىڭ تۇردى، چوڭچىلىق قىلىپ﴾ ئىماننى قوبۇل قىلىشتىن ﴿تېخىمۇ باش تارتتى﴾.

8 ﴿ئاندىن مەن ئۇلارنى توۋلاپ دەۋەت قىلدىم﴾.

9 ﴿ئاندىن ئۇلارنى ئاشكارا دەۋەت قىلدىم ۋە يوشۇرۇن دەۋەت قىلدىم﴾ يەنى بىر ئادەمدىن كېيىن بىر ئادەمنى باشقىلاردىن مەخپىي ھالدا ھەر خىل ئۇسلۇب بىلەن دەۋەت قىلدىم. بەزىلەر: ئۇلارنى ئۆيلىرىگە بېرىپ دەۋەت قىلدىم دېگەنلىك بولىدۇ دەپ قارايدۇ.

10 ﴿(ئۇلارغا) ئېيتتىم: پەرۋەردىگارىڭلاردىن مەغپىرەت تىلەڭلار، ئۇ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر﴾.

11 ﴿ئۇ سىلەرگە مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىدۇ﴾،

12 ﴿سىلەرنىڭ ماللىرىڭلارنى ۋە ئوغۇللىرىڭلارنى كۆپەيتىپ بېرىدۇ، سىلەرگە باغلارنى، ئۆستەڭلارنى ئاتا قىلىدۇ﴾، بۇ ئايەت مەغپىرەت تەلەپ قىلىش (ئىستىغفار ئېيتىش) يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىش ۋە ھەر خىل مول رىزىقنىڭ ھاسىل بولۇشىنىڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىن ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

13 ﴿نېمە ئۈچۈن سىلەر الله نىڭ بۈيۈكلۈكىدىن قورقمايسىلەر؟﴾.

يُرْسِلِ ٱلسَّمَآءَ عَلَيْكُم مِّدْرَارًا ﴿١١﴾ وَيُمْدِدْكُم بِأَمْوَٰلٍ وَبَنِينَ وَيَجْعَل لَّكُمْ جَنَّٰتٍ وَيَجْعَل لَّكُمْ أَنْهَٰرًا ﴿١٢﴾ مَّا لَكُمْ لَا تَرْجُونَ لِلَّهِ وَقَارًا ﴿١٣﴾ وَقَدْ خَلَقَكُمْ أَطْوَارًا ﴿١٤﴾ أَلَمْ تَرَوْا۟ كَيْفَ خَلَقَ ٱللَّهُ سَبْعَ سَمَٰوَٰتٍ طِبَاقًا ﴿١٥﴾ وَجَعَلَ ٱلْقَمَرَ فِيهِنَّ نُورًا وَجَعَلَ ٱلشَّمْسَ سِرَاجًا ﴿١٦﴾ وَٱللَّهُ أَنۢبَتَكُم مِّنَ ٱلْأَرْضِ نَبَاتًا ﴿١٧﴾ ثُمَّ يُعِيدُكُمْ فِيهَا وَيُخْرِجُكُمْ إِخْرَاجًا ﴿١٨﴾ وَٱللَّهُ جَعَلَ لَكُمُ ٱلْأَرْضَ بِسَاطًا ﴿١٩﴾ لِّتَسْلُكُوا۟ مِنْهَا سُبُلًا فِجَاجًا ﴿٢٠﴾ قَالَ نُوحٌ رَّبِّ إِنَّهُمْ عَصَوْنِى وَٱتَّبَعُوا۟ مَن لَّمْ يَزِدْهُ مَالُهُۥ وَوَلَدُهُۥٓ إِلَّا خَسَارًا ﴿٢١﴾ وَمَكَرُوا۟ مَكْرًا كُبَّارًا ﴿٢٢﴾ وَقَالُوا۟ لَا تَذَرُنَّ ءَالِهَتَكُمْ وَلَا تَذَرُنَّ وَدًّا وَلَا سُوَاعًا وَلَا يَغُوثَ وَيَعُوقَ وَنَسْرًا ﴿٢٣﴾ وَقَدْ أَضَلُّوا۟ كَثِيرًا ۖ وَلَا تَزِدِ ٱلظَّٰلِمِينَ إِلَّا ضَلَٰلًا ﴿٢٤﴾ مِّمَّا خَطِيٓـَٰٔتِهِمْ أُغْرِقُوا۟ فَأُدْخِلُوا۟ نَارًا فَلَمْ يَجِدُوا۟ لَهُم مِّن دُونِ ٱللَّهِ أَنصَارًا ﴿٢٥﴾ وَقَالَ نُوحٌ رَّبِّ لَا تَذَرْ عَلَى ٱلْأَرْضِ مِنَ ٱلْكَٰفِرِينَ دَيَّارًا ﴿٢٦﴾ إِنَّكَ إِن تَذَرْهُمْ يُضِلُّوا۟ عِبَادَكَ وَلَا يَلِدُوٓا۟ إِلَّا فَاجِرًا كَفَّارًا ﴿٢٧﴾ رَّبِّ ٱغْفِرْ لِى وَلِوَٰلِدَىَّ وَلِمَن دَخَلَ بَيْتِىَ مُؤْمِنًا وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَٱلْمُؤْمِنَٰتِ وَلَا تَزِدِ ٱلظَّٰلِمِينَ إِلَّا تَبَارًۢا ﴿٢٨﴾

14 ﴿هالبۇكى، اللّٰه سىلەرنى بىر قانچە باسقۇچلارغا بۆلۈپ﴾ يەنى ئابى مەنىيدىن لەختە قانغا، ئاندىن بىر پارچە گۆشكە، ئاندىن مۇكەممەل جىسىمغا ئايلاندۇرۇش، ئاندىن بوۋاق بالا، ياش يىگىت ۋە قېرى قىلىش ئارقىلىق ﴿ياراتتى﴾، شۇنداق تۇرۇقلۇق قانداقمۇ اللّٰه تائالانىڭ بۇ گۈزەل يارىتىشىنى كىچىك سانايسىلەر؟

15 ﴿سىلەر كۆرمىدىڭلارمىكىن، اللّٰه قانداق قىلىپ يەتتە ئاسماننى بىرىنىڭ ئۈستىدە بىرىنى قىلىپ ياراتتى﴾.

16 ﴿ئاينى ئۇلاردا﴾ يەنى ئاسمانلاردا، دۇنيانىڭ ئاسمىنىدا يەر يۈزى ئۈچۈن ﴿نۇر قىلدى، كۈننى﴾ زېمىن ئەھلى ئۈچۈن نۇر چاچقۇچى ﴿چىراغ قىلدى﴾.

17 ﴿اللّٰه سىلەرنى زېمىندىن ياراتتى﴾ چۈنكى ئاتاڭلار ئادەمنى تۇپراقتىن ياراتقان، ئاندىن ئۇنىڭ ئەۋلادىنى تۇپراقنىڭ بىر قىسمى بولغان ھايۋان ۋە ئۆسۈملۈكلەردىن ئوزۇقلىنىدىغان قىلغان ئىدى.

18 ﴿ئاندىن اللّٰه سىلەرنى زېمىنغا قايتۇرىدۇ﴾ يەنى ئۆلگەندىن كېيىن زېمىندا دەپنە قىلىنىسىلەر. شۇنىڭ بىلەن ئەزالىرىڭلار توپىغا ئايلىنىپ كېتىدۇ، ﴿ئاندىن سىلەرنى﴾ قىيامەت كۈنى قايتا تىرىلدۈرۈش ئارقىلىق، بىرىنچى قېتىمدىكىدەك تەدرىجى ئەمەس، بەلكى بىرلا قېتىمدا ﴿زېمىندىن چىقىرىدۇ﴾.

19،20 ﴿زېمىندا كەڭ يوللاردا مېڭىشىڭلار ئۈچۈن، اللّٰه سىلەرگە زېمىننى بىسات قىلىپ بەردى﴾.

21 ﴿نۇھ ئېيتتى: پەرۋەردىگارىم! ئۇلار ھەقىقەتەن ماڭا ئاسىيلىق قىلدى، مېلىغا، بالىسىغا ۋە ئۆزلىرىگە زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمىغان كىشىلەرگە﴾ يەنى دۇنيادا مال ـ دۇنياسىغا زىيان سالىدىغان ۋە ئاخىرەتتە ئازاپقا دۇچار بولۇشىغا سەۋەبچى بولىدىغان بايلىرىغا، كاتتىباشلىرىغا ﴿ئەگەشتى﴾.

22 ﴿ئۇلار﴾ يەنى كاتتىباشلار ماڭا چىنپۈتمىدى، ماڭا ۋە ماڭا ئەگەشكەنلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزۈپ، قول ئاستىدىكىلەرنى مېنى ئۆلتۈرۈشكە كۈشكۈرتۈش ئارقىلىق ﴿چوڭ ھىيلە تۈزدى﴾.

23 ﴿ئۇلار﴾ يەنى كاتتىباشلىرى ئەگەشكۈچىلىرىنى نۇھ ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشمەسلىككە ئۈندەپ: ﴿مەبۇدلىرىڭلارنى ھەرگىز تەرك ئەتمەڭلار، ۋەدنى، سۇۋائىنى، يەغۇسنى، يەئۇقنى ۋە نەسرىنى ھەرگىز تەرك ئەتمەڭلار دېدى﴾. بۇلار ئەينى چاغدىكى شۇلارنىڭ بۇت ۋە سۈرەتلىرى ئىدى. يۇقىرىدىكى ئىسىملار ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇھ ئەلەيھىسسالام ئارىلىقىدىكى زاماندا ياشىغان ياخشى كىشىلەرنىڭ ئىسىملىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ سۈرەتلىرىنى ئىبادەتخانىلىرىغا قويۇۋالغان ئىدى. ئاندىن ئۇلاردىن كېيىنكى ئەۋلادلارغا كەلگەندە، شەيتان ئۇلارغا: سىلەردىن ئىلگىرىكىلەر مۇشۇ سۈرەتلەرگە ئىبادەت قىلاتتى، سىلەرمۇ شۇ سۈرەتلەرگە ئىبادەت قىلىڭلار! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلار سۈرەتلەرگە ئىبادەت قىلىشقا باشلىدى. بۇتلارغا ئىبادەت قىلىش شۇ ۋاقىتتىن ئېتىبارەن باشلاندى. كېيىنچە باشقا مىللەتلەرگە تارقىلىشقا باشلىدى.

24 ﴿ئۇلار﴾ يەنى كاتتىباشلار ياكى بۇتلار ﴿ھەقىقەتەن نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇردى، زالىملارنى تېخىمۇ گۇمراھ قىلغىن﴾.

25 ﴿ئۇلار گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن﴾ توپان بىلەن ﴿غەرق قىلىندى﴾، ئاندىن ئاخىرەتتە ﴿دوزاخقا كىرگۈزۈلدى، ئۇلار ئۆزلىرى ئۈچۈن اللّٰه دىن باشقا ھېچقانداق ياردەمچى تاپالمىدى﴾.

26 اللّٰه تائالا نۇھ ئەلەيھىسسالامغا: ﴿قەۋمىڭدىن ئىلگىرى ساڭا ئىمان ئېيتقانلاردىن باشقا يەنە ئىمان ئېيتقۇچىلار بولمايدۇ﴾[سۈرە ھۇد 36 ـ ئايەت]. دېگەن ئايەتنى ۋەھيى قىلغاندىن كېيىن، ﴿نۇھ ئېيتتى: پەرۋەردىگارىم يەر يۈزىدە كاپىرلارنىڭ بىرىنىمۇ قويمىغىن﴾ يەنى ئۇلاردىن ئۈمىد ئۈزۈپ دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، اللّٰه ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، ئۇلارنى توپانغا غەرق قىلدى.

27 ﴿ئەگەر ئۇلارنى قويساڭ، شۈبھىسىزكى، بەندىلىرىڭنى ھەق يولدىن ﴿ئازدۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ تاپقان باللىرىمۇ پەقەت﴾ ساڭا ئىتائەت قىلمايدىغان ﴿فاجىر، كاپىر بولىدۇ﴾.

28 ﴿پەرۋەردىگارىم! ماڭا، ئاتا ـ ئانامغا، مېنىڭ ئۆيۈمگە مۆمىن بولۇپ كىرگەن كىشىگە ۋە مۆمىن ئەرلەرگە، مۆمىن ئاياللارغا مەغپىرەت قىلغىن، زالىملارغا پەقەت ھالاكەتنى زىيادە قىلغىن﴾. بۇ دۇئا قىيامەت كۈنىگىچە بارلىق زالىملارغا ئومۇمىيدۇر.

ترتيبها ٧٢ — سُورَةُ الجِنِّ — آياتها ٢٨

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ أُوحِيَ إِلَيَّ أَنَّهُ ٱسْتَمَعَ نَفَرٌ مِّنَ ٱلْجِنِّ فَقَالُوٓا۟ إِنَّا سَمِعْنَا قُرْءَانًا
عَجَبًا ﴿١﴾ يَهْدِىٓ إِلَى ٱلرُّشْدِ فَـَٔامَنَّا بِهِۦ ۖ وَلَن نُّشْرِكَ بِرَبِّنَآ أَحَدًا ﴿٢﴾
وَأَنَّهُۥ تَعَٰلَىٰ جَدُّ رَبِّنَا مَا ٱتَّخَذَ صَٰحِبَةً وَلَا وَلَدًا ﴿٣﴾ وَأَنَّهُۥ كَانَ
يَقُولُ سَفِيهُنَا عَلَى ٱللَّهِ شَطَطًا ﴿٤﴾ وَأَنَّا ظَنَنَّآ أَن لَّن تَقُولَ ٱلْإِنسُ
وَٱلْجِنُّ عَلَى ٱللَّهِ كَذِبًا ﴿٥﴾ وَأَنَّهُۥ كَانَ رِجَالٌ مِّنَ ٱلْإِنسِ يَعُوذُونَ بِرِجَالٍ
مِّنَ ٱلْجِنِّ فَزَادُوهُمْ رَهَقًا ﴿٦﴾ وَأَنَّهُمْ ظَنُّوا۟ كَمَا ظَنَنتُمْ أَن لَّن يَبْعَثَ
ٱللَّهُ أَحَدًا ﴿٧﴾ وَأَنَّا لَمَسْنَا ٱلسَّمَآءَ فَوَجَدْنَٰهَا مُلِئَتْ حَرَسًا
شَدِيدًا وَشُهُبًا ﴿٨﴾ وَأَنَّا كُنَّا نَقْعُدُ مِنْهَا مَقَٰعِدَ لِلسَّمْعِ ۖ فَمَن
يَسْتَمِعِ ٱلْـَٔانَ يَجِدْ لَهُۥ شِهَابًا رَّصَدًا ﴿٩﴾ وَأَنَّا لَا نَدْرِىٓ أَشَرٌّ أُرِيدَ
بِمَن فِى ٱلْأَرْضِ أَمْ أَرَادَ بِهِمْ رَبُّهُمْ رَشَدًا ﴿١٠﴾ وَأَنَّا مِنَّا ٱلصَّٰلِحُونَ
وَمِنَّا دُونَ ذَٰلِكَ ۖ كُنَّا طَرَآئِقَ قِدَدًا ﴿١١﴾ وَأَنَّا ظَنَنَّآ أَن لَّن نُّعْجِزَ
ٱللَّهَ فِى ٱلْأَرْضِ وَلَن نُّعْجِزَهُۥ هَرَبًا ﴿١٢﴾ وَأَنَّا لَمَّا سَمِعْنَا ٱلْهُدَىٰٓ
ءَامَنَّا بِهِۦ ۖ فَمَن يُؤْمِنۢ بِرَبِّهِۦ فَلَا يَخَافُ بَخْسًا وَلَا رَهَقًا ﴿١٣﴾

## 72 ـ سۈرە جىن

مەككىدە نازىل بولغان، 28 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ئى مۇھەممەد! قەۋمىڭگە ﴿ئېيتقىنكى، بىر قانچە نەپەر جىننىڭ﴾ مەندىن قۇرئاننى ﴿تىڭشاپ﴾ ئىمان ئېيتقانلىقى، جىبرىئىل ئارقىلىق ﴿ماڭا ۋەھيى قىلىندى﴾، بەزى رىۋايەتلەردە: شۇ قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوقۇغان ۋە جىنلار ئاڭلىغان سۈرە: ﴿ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن﴾ دېگەن ئايەت بىلەن باشلانغان ئەلەق سۈرىسى ئىدى دېيىلگەن. الله تائالا جىنلاردىن پەيغەمبەر ئەۋەتمىگەن، بارلىق پەيغەمبەرلەر ئادەم بالىلىرىدىن ئەۋەتىلگەن ئىدى. ﴿ئۇلار﴾ قەۋمىگە قايتىپ بارغاندىن كېيىن ﴿ئېيتتى: بىز توغرا يولغا باشلايدىغان ئاجايىپ پاساھەتلىك، بەرىكەتلىك ۋە ۋەز ـ نەسىھەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ﴿قۇرئاننى ھەقىقەتەن ئاڭلىدۇق﴾.

2 ﴿ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتۇق، پەرۋەردىگارىمىزغا ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمەيمىز﴾.

3 ﴿پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ئەزىمىتى كاتتىدۇر، خوتۇنى ۋە بالىسى يوقتۇر﴾.

4 ﴿بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئەخمەق﴾ يەنى مۇشرىك جىنلار: الله نىڭ بالىسى بار، ئايالى بار دېگەندەك ﴿الله غا ۋە ئۇنىڭ كاتتىلىقىغا نالايىق سۆزلەرنى قىلدى﴾.

5 ﴿بىز، ئىنسانلار ۋە جىنلار الله غا يالغاننى چاپلىمايدۇ، دەپ ئويلىغان ئىدۇق﴾ شۇنىڭ بىلەن، بىز ئۇلارنىڭ الله نىڭ شېرىكى، بالىسى ۋە ئايالى بار دېگەن سۆزىگە ئىشەنگەن ئىدۇق.

6 ﴿ئىنسانلاردىن بەزى كىشىلەر جىنلاردىن بولغان بەزى كىشىلەرگە سىغىناتتى﴾ ئەينى چاغدىكى ئەرەبلەر بىرەر جىلغىغا چۈشكۈن قىلسا: بۇ ۋادىنىڭ خوجىسىغا سىغىنىپ، شۇلارنىڭ گالۋاڭلىرىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن دەپ جىندىن بولغان خوجىسىنىڭ يېنىدا يېتىپ تاڭ ئاتقۇزاتتى. ﴿شۇنىڭ بىلەن جىنلار تېخىمۇ تەكەببۇرلىشىپ كەتتى﴾.

7 ﴿ئۇلار﴾ يەنى ئىنسانلارنىڭ كۇففارلىرى، ﴿سىلەرگە ئوخشاش، الله ھېچ ئادەمنى﴾ ئۆلگەندىن كېيىن ﴿تىرىلدۈرمەيدۇ، دەپ گۇمان قىلدى﴾.

8 جىنلار ئېيتتى ﴿بىز﴾ ئادىتىمىز بويىچە ئاسمان ئەھلىنىڭ سۆزلىرىنى تىڭشاش ئۈچۈن ئاسمانغا چىقىشنى ﴿تىلىدۇق، ئاسماننىڭ كۈچلۈك مۇھاپىزەتچىلەر﴾ يەنى پەرىشتىلەر ﴿بىلەن ۋە كۆيدۈرگۈچى ﴿يۇلتۇزلار بىلەن تولۇپ كەتكەنلىكىنى بايقىدۇق﴾ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك كەلگەندىن كېيىن، الله تائالا ئاسماننىڭ خەۋەرلىرىنى كۆيدۈرگۈچى يۇلتۇزلار ئارقىلىق قوغدىغان ئىدى.

9 ﴿بىز ھەمىشە﴾ پەرىشتىلەردىن ئاسماننىڭ خەۋەرلىرىنى ئوغرىلىقچە تىڭشاپ، جىنكەشلىرىمىزگە ئېيتىپ بېرىش ئۈچۈن ﴿ئاسماننىڭ ئولتۇرۇشقا بولىدىغان جايلىرىدا ئولتۇراتتۇق، كىمكى ئەمدى ئاڭلاشقا ئۇرۇنىدىكەن، ئۇنى كۆزىتىپ تۇرغان كۆيدۈرگۈچى يۇلتۇزلار﴾ ئۇلارنى ئاڭلاشتىن توسۇش ئۈچۈن كۆيدۈرۈپ تاشلاش ئارقىلىق ﴿بايقايدۇ﴾.

10 ﴿بىز﴾ جىنلار جامائەسى بۇ خىل ئاسماننىڭ خەۋىرىنى قوغداش ئارقىلىق ﴿زېمىندىكىلەرگە يامانلىق ئىرادە قىلىندىمۇ ياكى پەرۋەردىگارى ئۇلارغا ياخشىلىق ئىرادە قىلدىمۇ؟ ـ بىلمەيمىز﴾ ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: ئىبلىس: الله بۇ ئارقىلىق زېمىن ئەھلىگە ئازاپ چۈشۈرەمدۇ ياكى ئۇلارغا پەيغەمبەر ئەۋەتەمدۇ؟ ـ بۇنى بىلمەيمىز، ـ دېدى.

11 بەزى جىنلار ھەمراھلىرىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتىشقا چاقىرغاندا ئۇلار: ﴿بىزنىڭ ئىچىمىزدە ياخشىلارمۇ ۋە ئۇنىڭدىن تۆۋەن تۇرىدىغانلارمۇ بار، بىز تۈرلۈك يوللارغا بۆلۈندۇق﴾ دېيىشتى. سەئىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۇسۇلمانمۇ، يەھۇدىيمۇ، خرىستىئانمۇ ۋە مەجۇسىمۇ بار ئىدى.

12 ﴿بىز جەزمەن ئىشەندۇقكى، الله نى﴾ ئۆز ئىرادىسىنى ئىشقا ئاشۇرۇشتىن ﴿ھەرگىز ئاجىز قىلالمايمىز، ئۇنىڭ (ئازابى) دىنمۇ قېچىپ قۇتۇلالمايمىز﴾.

وَأَنَّا مِنَّا ٱلْمُسْلِمُونَ وَمِنَّا ٱلْقَٰسِطُونَ ۖ فَمَنْ أَسْلَمَ فَأُو۟لَٰٓئِكَ تَحَرَّوْا۟ رَشَدًا ﴿١٤﴾ وَأَمَّا ٱلْقَٰسِطُونَ فَكَانُوا۟ لِجَهَنَّمَ حَطَبًا ﴿١٥﴾ وَأَلَّوِ ٱسْتَقَٰمُوا۟ عَلَى ٱلطَّرِيقَةِ لَأَسْقَيْنَٰهُم مَّآءً غَدَقًا ﴿١٦﴾ لِّنَفْتِنَهُمْ فِيهِ ۚ وَمَن يُعْرِضْ عَن ذِكْرِ رَبِّهِۦ يَسْلُكْهُ عَذَابًا صَعَدًا ﴿١٧﴾ وَأَنَّ ٱلْمَسَٰجِدَ لِلَّهِ فَلَا تَدْعُوا۟ مَعَ ٱللَّهِ أَحَدًا ﴿١٨﴾ وَأَنَّهُۥ لَمَّا قَامَ عَبْدُ ٱللَّهِ يَدْعُوهُ كَادُوا۟ يَكُونُونَ عَلَيْهِ لِبَدًا ﴿١٩﴾ قُلْ إِنَّمَآ أَدْعُوا۟ رَبِّى وَلَآ أُشْرِكُ بِهِۦٓ أَحَدًا ﴿٢٠﴾ قُلْ إِنِّى لَآ أَمْلِكُ لَكُمْ ضَرًّا وَلَا رَشَدًا ﴿٢١﴾ قُلْ إِنِّى لَن يُجِيرَنِى مِنَ ٱللَّهِ أَحَدٌ وَلَنْ أَجِدَ مِن دُونِهِۦ مُلْتَحَدًا ﴿٢٢﴾ إِلَّا بَلَٰغًا مِّنَ ٱللَّهِ وَرِسَٰلَٰتِهِۦ ۚ وَمَن يَعْصِ ٱللَّهَ وَرَسُولَهُۥ فَإِنَّ لَهُۥ نَارَ جَهَنَّمَ خَٰلِدِينَ فِيهَآ أَبَدًا ﴿٢٣﴾ حَتَّىٰٓ إِذَا رَأَوْا۟ مَا يُوعَدُونَ فَسَيَعْلَمُونَ مَنْ أَضْعَفُ نَاصِرًا وَأَقَلُّ عَدَدًا ﴿٢٤﴾ قُلْ إِنْ أَدْرِىٓ أَقَرِيبٌ مَّا تُوعَدُونَ أَمْ يَجْعَلُ لَهُۥ رَبِّىٓ أَمَدًا ﴿٢٥﴾ عَٰلِمُ ٱلْغَيْبِ فَلَا يُظْهِرُ عَلَىٰ غَيْبِهِۦٓ أَحَدًا ﴿٢٦﴾ إِلَّا مَنِ ٱرْتَضَىٰ مِن رَّسُولٍ فَإِنَّهُۥ يَسْلُكُ مِنۢ بَيْنِ يَدَيْهِ وَمِنْ خَلْفِهِۦ رَصَدًا ﴿٢٧﴾ لِّيَعْلَمَ أَن قَدْ أَبْلَغُوا۟ رِسَٰلَٰتِ رَبِّهِمْ وَأَحَاطَ بِمَا لَدَيْهِمْ وَأَحْصَىٰ كُلَّ شَىْءٍ عَدَدًۢا ﴿٢٨﴾

**13** ﴿بىز ھىدايەتنى﴾ يەنى قۇرئاننى ﴿ئاڭلىغان چېغىمىزدا ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈردۇق، كىمكى پەرۋەردىگارىغا ئىمان ئېيتىدىكەن، (ياخشىلىقلىرىنىڭ) كېمىيىپ كېتىشىدىن ۋە (يامانلىقلىرىنىڭ ئارتتۇرۇلۇپ) زۇلۇم قىلىنىشتىن قورقمايدۇ﴾.

**14** ﴿بىزدىن مۇسۇلمانلار ۋە ھەق يولدىن چىققۇچىلارمۇ بار، مۇسۇلمان بولغانلار توغرا يولنى تاپقىچىلىك ئىزدىگەن بولىدۇ﴾.

**15** ﴿توغرا يولدىن چىققۇچىلار﴾ خۇددى ئىنسانلىنىڭ كاپىرلىرى جەھەننەمگە ئوتۇن بولغاندەك، ئۇلارمۇ ﴿جەھەننەمگە ئوتۇن بولىدۇ﴾.

**16،17** ﴿ئەگەر ئۇلار﴾ يەنى ئىنسان ۋە جىنلار ﴿توغرا يولدا بولسا ئىدى، ئۇلارنى سىناش ئۈچۈن مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرەتتۇق﴾ يەنى رىزقىنى كەڭ قىلىپ بېرەتتۇق، ﴿كىمكى پەرۋەردىگارىنىڭ زىكرىدىن﴾ يەنى قۇرئاندىن، الله نىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن ﴿يۈز ئۆرۈيدىكەن، الله ئۇنى قاتتىق ئازابقا دۇچار قىلىدۇ﴾.

**18** ماڭا شۇنداق ۋەھيى قىلىندىكى، ﴿مەسجىدلەر الله غا خاستۇر﴾ بۇتلارغا خاس ئەمەستۇر. ﴿الله غا قوشۇپ ھېچكىمگە ئىبادەت قىلماڭلار﴾ يەنى الله دىن باشقىسىدىن ياردەم سورىماڭلار! ھەقىقەتەن دۇئا قىلىش ئىبادەتتۇر.

**19** ﴿الله نىڭ بەندىسى﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام خورمازارلىقتا ﴿الله غا ئىبادەت قىلىشقا تۇرغاندا،﴾ قۇرئان تىڭشاش ئۈچۈن ﴿جىنلار (ئولىشىپ) ئۇنى بېسىۋېلىشقا تاس قالدۇ﴾.

**20** ئى مۇھەممەد! دىنىڭدىن يېنىپ كېتىشىڭنى تەلەپ قىلغان بۇ كۇففارلارغا ﴿ئېيتقىنكى، پەرۋەردىگارىمغا ئىبادەت قىلىمەن، ئۇنىڭغا ھېچ ئەھەدىنى شېرىك كەلتۈرمەيمەن﴾.

**21** ﴿ئېيتقىنكى، مەن سىلەرگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزۈشكە قادىر بولالمايمەن﴾ (بۇنىڭغا پەقەت الله قادىر بولالايدۇ)..

**22** ﴿ئېيتقىنكى، (ئەگەر مەن الله غا ئاسىي بولسام) مېنى الله نىڭ ئازابىدىن ھېچ كىشى قۇتقۇزالمايدۇ، الله دىن باشقا ھېچ پاناھگاھمۇ تاپالمايمەن﴾ شۇنداق تۇرۇقلۇق، مەن سىلەرنىڭ تەلىپىڭلارنى قانداق قوبۇل قىلالايمەن.

**23** ﴿مەن پەقەت (سىلەرگە) الله نىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزۈشكە قادىرمەن، كىمكى الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىدىكەن﴾ يەنى كىمكى الله نى ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن، الله غا مۇلاقات بولۇشقا ئىشەنمەيدىكەن، الله نىڭ ئايەتلىرىگە قۇلاق سېلىشتىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ﴿ئۇ دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴾.

**24** ﴿ئۇلار﴾ يەنى مۇشرىكلار ﴿ئاگاھلاندۇرۇلغان ئازابنى كۆرگەن چاغدا كىمنىڭ﴾ يەنى ئۇلارنىڭمۇ ياكى مۇسۇلمانلارنىڭمۇ ﴿ياردەمچىسى ئاجىز ۋە سانى ئاز ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ﴾.

**25** ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ﴿ئېيتقىنكى، سىلەرگە ئاگاھلاندۇرۇلغان ئازاب يېقىنمۇ؟ ياكى پەرۋەردىگارىم ئۇنىڭغا (ئۇزاق) ۋاقىت تەيىن قىلامدۇ؟ ئۇقمايمەن﴾ يەنى قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى الله دىن باشقا ھېچبىرى بىلمەيدۇ.

**26** ﴿الله غەيبنى بىلگۈچىدۇر، ئۆزىنىڭ غەيبىدىن ھېچبىر ئادەمنى خەۋەردار قىلمايدۇ﴾.

**27** ﴿پەقەت الله ئۆزى مەمنۇن بولغان پەيغەمبىرىگىلا﴾ ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ راستلىقىنى مۆجىزە ئارقىلىق ئىسپاتلاش ئۈچۈن بەزى غەيبنى ۋەھيى ئارقىلىق بىلدۈرىدۇ. (ئەمما مۇنەججىم ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش پالچىلار بولسا، ئۆزىنىڭ يالغانچىلىقى ۋە خاتا تەخمىنلىرى ئارقىلىق الله غا بەتنام چاپلايدۇ ۋە كاپىر بولىدۇ). ﴿ئۇنىڭ ئالدىغا ۋە ئارقىسىغا﴾ بىلدۈرۈلگەن غەيبنى شەيتاننىڭ ئوغرىلىقچە ئاڭلىۋېلىپ ئۆزىنىڭ پالچى قول چوماقلىرىغا يەتكۈزۈۋالماسلىقى ئۈچۈن ﴿كۆزەتچى (پەرىشتە) سېلىپ قويىدۇ﴾.

**28** بۇ الله نىڭ ﴿ئۇنىڭ﴾ يەنى پەيغەمبەرنىڭ ﴿الله نىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزگەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇشى ئۈچۈندۇر، الله ئۇلارنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرىنى تولۇق بىلگۈچىدۇر، ھەر شەيئىنىڭ سانىنى تولۇق ئىگەللىگۈچىدۇر﴾.

## سُورَةُ المُزَّمِّلِ

ترتيبها ٧٣ — آياتها ٢٠

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يَٰٓأَيُّهَا ٱلۡمُزَّمِّلُ ﴿١﴾ قُمِ ٱلَّيۡلَ إِلَّا قَلِيلٗا ﴿٢﴾ نِّصۡفَهُۥٓ أَوِ ٱنقُصۡ مِنۡهُ قَلِيلًا ﴿٣﴾ أَوۡ زِدۡ عَلَيۡهِ وَرَتِّلِ ٱلۡقُرۡءَانَ تَرۡتِيلًا ﴿٤﴾ إِنَّا سَنُلۡقِي عَلَيۡكَ قَوۡلٗا ثَقِيلًا ﴿٥﴾ إِنَّ نَاشِئَةَ ٱلَّيۡلِ هِيَ أَشَدُّ وَطۡـٔٗا وَأَقۡوَمُ قِيلًا ﴿٦﴾ إِنَّ لَكَ فِي ٱلنَّهَارِ سَبۡحٗا طَوِيلٗا ﴿٧﴾ وَٱذۡكُرِ ٱسۡمَ رَبِّكَ وَتَبَتَّلۡ إِلَيۡهِ تَبۡتِيلٗا ﴿٨﴾ رَّبُّ ٱلۡمَشۡرِقِ وَٱلۡمَغۡرِبِ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ فَٱتَّخِذۡهُ وَكِيلٗا ﴿٩﴾ وَٱصۡبِرۡ عَلَىٰ مَا يَقُولُونَ وَٱهۡجُرۡهُمۡ هَجۡرٗا جَمِيلٗا ﴿١٠﴾ وَذَرۡنِي وَٱلۡمُكَذِّبِينَ أُوْلِي ٱلنَّعۡمَةِ وَمَهِّلۡهُمۡ قَلِيلًا ﴿١١﴾ إِنَّ لَدَيۡنَآ أَنكَالٗا وَجَحِيمٗا ﴿١٢﴾ وَطَعَامٗا ذَا غُصَّةٖ وَعَذَابًا أَلِيمٗا ﴿١٣﴾ يَوۡمَ تَرۡجُفُ ٱلۡأَرۡضُ وَٱلۡجِبَالُ وَكَانَتِ ٱلۡجِبَالُ كَثِيبٗا مَّهِيلًا ﴿١٤﴾ إِنَّآ أَرۡسَلۡنَآ إِلَيۡكُمۡ رَسُولٗا شَٰهِدًا عَلَيۡكُمۡ كَمَآ أَرۡسَلۡنَآ إِلَىٰ فِرۡعَوۡنَ رَسُولٗا ﴿١٥﴾ فَعَصَىٰ فِرۡعَوۡنُ ٱلرَّسُولَ فَأَخَذۡنَٰهُ أَخۡذٗا وَبِيلٗا ﴿١٦﴾ فَكَيۡفَ تَتَّقُونَ إِن كَفَرۡتُمۡ يَوۡمٗا يَجۡعَلُ ٱلۡوِلۡدَٰنَ شِيبًا ﴿١٧﴾ ٱلسَّمَآءُ مُنفَطِرُۢ بِهِۦۚ كَانَ وَعۡدُهُۥ مَفۡعُولًا ﴿١٨﴾ إِنَّ هَٰذِهِۦ تَذۡكِرَةٞۖ فَمَن شَآءَ ٱتَّخَذَ إِلَىٰ رَبِّهِۦ سَبِيلًا ﴿١٩﴾

## 73 ـ سۈرە مۇززەممىل

مەككىدە نازىل بولغان، 20 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئى كىيىمگە يۆگىنىۋالغۇچى!﴾ بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىرىنچى قېتىم ۋەھيى ئېلىپ كەلگەندە، قورقۇپ كېتىپ يۆگىنىۋالغان چاغدا قىلىنغان خىتاب ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغان چېغىدا، ئۇنىڭغا بىر قاراش بىلەنلا ئىچىگە قورقۇنۇش كىرىۋالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۆيىگە بېرىپ ئۆيىدىكىلىرىگە: مېنى يۆگەپ قويۇڭلار، مېنى يۆگەپ قويۇڭلار! ـ دەيدۇ... كېيىنچە ئۇ پەيغەمبەرلىك بىلەن چاقىرىلىدۇ، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغىمۇ كۆنۈپ قالىدۇ.

**2 ـ 4** ﴿كېچىنىڭ ئازغىنىسىدىن باشقىسىدا، يېرىمىدا ياكى يېرىمىدىنمۇ ئازراقىدا ياكى يېرىمىدىن كۆپرەكىدە﴾ يەنى كېچىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسى قالغاندا ياكى يېرىمى قالغاندا ياكى ئۈچتىن بىرى قالغاندا ﴿ناماز ئوقۇغىن،﴾ ئىمام ئەھمەد ۋە مۇسلىم سەئىد ئىبنى ھىشامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېچىدە ئوقۇيدىغان نامىزى ھەققىدە سۆزلەپ بەرسەڭ! ـ دېدىم. ئۇ: ﴿ئى كىيىمگە يۆگىنىۋالغۇچى﴾ دېگەن بۇ سۈرىنى ئوقۇمىدىڭمۇ؟ ـ دېدى. مەن: ئوقۇدۇم، ـ دېدىم. ئۇ: اللە تائالا مۇشۇ سۈرىنىڭ بېشىدا كېچىدە ناماز ئوقۇشنى پەرز قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرى بىر يىل كېچىدە ناماز ئوقۇدى، ھەتتا ئۇلارنىڭ پۇتلىرى ئىششىپ كەتتى. اللە بۇ سۈرىنىڭ ئاخىرقى قىسمىنى ئاسماندا 12 ئاي ساقلىدى. ئاندىن بۇ سۈرىنىڭ ئاخىرىدا بۇ ھۆكۈمنى يەڭگىللىتىپ ئايەت نازىل قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، كېچىدە ئوقۇلىدىغان ناماز پەرزلىك ھالىتىدىن مۇستەھەپكە ئۆزگەردى، ـ دېدى. ﴿قۇرئاننى تەرتىل بىلەن﴾ يەنى ئالدىرىماي، چۈشىنىپ، دانە ـ دانە، ئوچۇق ﴿ئوقۇغىن﴾.

**5** ﴿ساڭا ھەقىقەتەن﴾ پەرزلىرى، چەكلىرىمىلىرى، ھالاللىرى ۋە ھاراملىرىنىڭ ئېغىرلىقىدىن ئۇنى پەقەت قەلبى مۇۋەپپەقىيەت ئارقىلىق كۈچلەنگەن، نەپسى تەۋھىد بىلەن زىننەتلەنگەن كىشىلەرلا ئىجرا قىلالايدىغان ﴿تەنتەنىلىك قۇرئاننى نازىل قىلىمىز﴾.

**6** ﴿شۈبھىسىزكى، كېچىنىڭ قىيامى﴾ يەنى كېچىدە كىشىنىڭ ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن ئۇيقۇدىن ئويغىنىپ تۇرۇشى، كۈندۈزنىڭ نامىزىدىن ﴿ئېغىردۇر،﴾ كېچە تىنچ بولغانلىقى ئۈچۈن ﴿كېچىنىڭ قىرائىتى ئەڭ توغرا بولىدۇ﴾.

**7** ﴿ھەقىقەتەن كۈندۈزى ئىش بىلەن ئالدىراش بولىسەن،﴾ شۇڭا ئىبادەتكە كېچىسى بېرىلگىن!

**8** ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ نامىنى ياد ئەتكىن،﴾ ئىبادەت قىلغاندا ئۇنىڭغا توسقۇنلۇق قىلىدىغان ھەرقانداق نەرسىدىن قول ئۈزۈپ ﴿ئۇنىڭغا تولۇق يۈزلەنگىن﴾.

**9** ﴿ئۇ مەشرىقنىڭ ۋە مەغرىبنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنى ھامىي قىلىۋالغىن﴾ يەنى ھەممە ئىشىڭنى ئۇنىڭغا تاپشۇرغىن.

**10** ﴿ئۇلارنىڭ﴾ يەنى مەككە كۇففارلىرىنىڭ سېنى تىللىغان، مازاق قىلغان ۋە يالغانچى دېگەن ﴿سۆزلىرىگە سەۋر قىلغىن، ئۇلارنى چىرايلىقچە تەرك ئەتكىن﴾ ئۇلار بىلەن تەڭ تۇرىمەن دەپ ئاۋارە بولما. بۇ، جىھاد قىلىش بۇيرۇقىدىن ئىلگىرىكى ئايەتلەردىندۇر.

**11** ئى مۇھەممەد! مېنىڭ ئايەتلىرىمنى ﴿ئىنكار قىلغۇچى دۆلەتمەنلەرنى ماڭا قويۇۋەتكىن﴾ يەنى سەن ئاۋارە بولما، ئۇلارنىڭ جازاسىنى ئۆزەم بېرىمەن، ئەجەللىرى توشقىچە، (يەنە بىر رىۋايەتتە: دۇنيانىڭ جازاسى ئۇلارغا يېتىپ كەلگىچە، ـ دېيىلگەن.) ﴿ئۇلارغا ئازغىنا مۆھلەت بەرگىن﴾.

**12** ﴿شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا (ئۇلارغا) ئېغىر ئىشكەللەر ۋە (كۆيدۈرگۈچى) دوزاخ بار﴾.

**13** زەققۇم، زەرىدىن ئىبارەت ﴿گالدىن ئۆتمەيدىغان تاماق ۋە قاتتىق ئازاب بار﴾.

**14** ﴿ئۇ كۈندە زېمىن ۋە تاغلار قاتتىق تەۋرەيدۇ، تاغلار بىر دۆۋە تارقاق﴾ ئاقىدىغان ﴿قۇمغا ئايلىنىدۇ﴾.

**15** ﴿شۈبھىسىزكى، بىز پىرئەۋنگە بىر پەيغەمبەرنى﴾ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالامنى ﴿ئەۋەتكەندەك، سىلەرگە﴾

قىيامەت كۈنى ئەمەلىڭلارغا ﴿گۇۋاھلىق بەرگۈچى بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتتۇق﴾.

16 ﴿پىرئەۋن پەيغەمبەرگە﴾ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىمان ئېيتماي ﴿ئاسىيلىق قىلدى﴾. يەنى پىرئەۋن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتماي، ئۇنى يالغانغا چىقاردى، ئى قۇرەيش جامائەسى! سىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاسىيلىق قىلغاندەك، پىرئەۋنمۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئاسىيلىق قىلغان ئىدى. ﴿شۇنىڭ بىلەن ئۇنى قاتتىق جازالىدۇق﴾ يەنى سۇغا غەرق قىلدۇق.

17 ئى قۇرەيش جامائەسى! ﴿ئەگەر كاپىرلىق ھالىتىڭلاردا قالساڭلار﴾، دەھشىتىدىن ﴿بالىلارنىڭ بېشىنى ئاقارتىۋېتىدىغان كۈندىن قانداق ساقلىنىسىلەر﴾.

18 ﴿ئۇ كۈننىڭ (دەھشىتىدىن) ئاسمان يېرىلىدۇ، اللە نىڭ ۋەدىسى چوقۇم ئەمەلگە ئاشىدۇ﴾.

19 يۇقىرىدا ئۆتكەن ﴿بۇ ئايەتلەر ھەقىقەتەن ۋەز - نەسىھەتتۇر﴾، بۇ ۋەز - نەسىھەتتىن پايدىلىنىپ جەننەتكە كىرىشنى ﴿خالىغان ئادەم پەرۋەردىگارىغا يەتكۈزىدىغان يولنى تۇتسۇن﴾.

20 ئى مۇھەممەد! ﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭ سېنىڭ ۋە سەن بىلەن بولغانلار﴾ يەنى ساھابىلەر ﴿دىن بىر تۈپ ئادەمنىڭ﴾ تەھەججۇد نامىزى ئۈچۈن ﴿كېچىنىڭ ئۈچتىن ئىككى ھەسسىسىدە، يېرىمىدا ۋە ئۈچتىن بىر ھەسسىسىدە تۇرىدىغانلىقىڭلارنى بىلىدۇ، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ (ئۇزۇنلۇقى)﴾ يەنى ھەقىقىي ئۆلچىمى ﴿نى اللە ئالدىنئالا بەلگىلەيدۇ، سىلەرنىڭ ئۇنى ھېسابلاپ بولالمايدىغانلىقىڭلارنى اللە بىلىدۇ، اللە سىلەرگە رەھىم قىلدى﴾ يەنى كېچىدە تەھەججۇد نامىزى ئوقۇشنىڭ پەرزلىكىنى ﴿ئەمەلدىن قالدۇردى، تەھەججۇد نامىزىدىن سىلەرگە قولاي بولغاننى ئوقۇڭلار﴾ مۇشۇ ئايەت كېچىدە ناماز ئوقۇشنىڭ پەرزلىكىنى ئەمەلدىن قالدۇردى. ﴿اللە بىلىدۇكى، بەزىڭلار كېسەل بولۇپ قالىسىلەر، بەزىلەر اللە نىڭ پەزلىنى تىلەپ﴾ يەنى تىجارەت قىلىپ ﴿يەر يۈزىدە سەپەر قىلىدۇ، يەنە بەزىلەر اللە نىڭ يولىدا جىھاد قىلىدۇ﴾ بۇ ئايەت مەدىنىدە جىھاد پەرز قىلىنىشتىن ئىلگىرى نازىل بولغان بولۇپ، اللە تائالا مۇشۇ ئۈچ سەۋەبنى كېچىلىك نامازنى ئوقۇمىسىمۇ بولىدىغان ئۆزرىلەردىن قىلىش ئارقىلىق پۈتۈن ئۇممەتتىن كېچە نامىزىنىڭ پەرزلىكىنى كۆتۈرىۋەتتى. ﴿شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭدىن (يەنى تەھەججۇد نامىزىدىن) قولاي بولغاننى ئوقۇڭلار، (پەرز) نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، اللە غا قەرزى ھەسەنە بېرىڭلار﴾ (يەنى اللە نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئائىلەڭلارنىڭ تۇرمۇشى، جىھاد قىلىش ۋە پەرز زاكات بېرىش قاتارلىق ياخشىلىق يوللىرىغا پۇل - مال سەرپ قىلىڭلار، ﴿ئۆزۈڭلار ئۈچۈن﴾ دۇنيادا يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ۋە تىلغا ئېلىنمىغان ﴿قايسىبىر ياخشى ئىشنى قىلساڭلار، اللە نىڭ دەرگاھىدا تېخىمۇ ياخشى، تېخىمۇ كاتتا ساۋابقا ئېرىشىسىلەر﴾ دۇنيا بولسا پانىيدۇر، ئاخىرەت بولسا باقىيدۇر. ياخشى بەندىلەر ئۈچۈن اللە نىڭ دەرگاھىدىكى ساۋاب ھەممىدىن ئارتۇقتۇر، ﴿اللە دىن مەغپىرەت تىلەڭلار، اللە ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾.

۞ إِنَّ رَبَّكَ يَعْلَمُ أَنَّكَ تَقُومُ أَدْنَىٰ مِن ثُلُثَيِ ٱلَّيْلِ وَنِصْفَهُۥ وَثُلُثَهُۥ وَطَآئِفَةٌ مِّنَ ٱلَّذِينَ مَعَكَ ۚ وَٱللَّهُ يُقَدِّرُ ٱلَّيْلَ وَٱلنَّهَارَ ۚ عَلِمَ أَن لَّن تُحْصُوهُ فَتَابَ عَلَيْكُمْ ۖ فَٱقْرَءُوا۟ مَا تَيَسَّرَ مِنَ ٱلْقُرْءَانِ ۚ عَلِمَ أَن سَيَكُونُ مِنكُم مَّرْضَىٰ ۙ وَءَاخَرُونَ يَضْرِبُونَ فِى ٱلْأَرْضِ يَبْتَغُونَ مِن فَضْلِ ٱللَّهِ ۙ وَءَاخَرُونَ يُقَٰتِلُونَ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ ۖ فَٱقْرَءُوا۟ مَا تَيَسَّرَ مِنْهُ ۚ وَأَقِيمُوا۟ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتُوا۟ ٱلزَّكَوٰةَ وَأَقْرِضُوا۟ ٱللَّهَ قَرْضًا حَسَنًا ۚ وَمَا تُقَدِّمُوا۟ لِأَنفُسِكُم مِّنْ خَيْرٍ تَجِدُوهُ عِندَ ٱللَّهِ هُوَ خَيْرًا وَأَعْظَمَ أَجْرًا ۚ وَٱسْتَغْفِرُوا۟ ٱللَّهَ ۖ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٌ رَّحِيمٌۢ ﴿٢٠﴾

## سُورَةُ المُدَّثِّرِ

ترتيبها ٧٤ — آياتها ٢٠

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

يَٰٓأَيُّهَا ٱلْمُدَّثِّرُ ﴿١﴾ قُمْ فَأَنذِرْ ﴿٢﴾ وَرَبَّكَ فَكَبِّرْ ﴿٣﴾ وَثِيَابَكَ فَطَهِّرْ ﴿٤﴾ وَٱلرُّجْزَ فَٱهْجُرْ ﴿٥﴾ وَلَا تَمْنُن تَسْتَكْثِرُ ﴿٦﴾ وَلِرَبِّكَ فَٱصْبِرْ ﴿٧﴾ فَإِذَا نُقِرَ فِى ٱلنَّاقُورِ ﴿٨﴾ فَذَٰلِكَ يَوْمَئِذٍ يَوْمٌ عَسِيرٌ ﴿٩﴾ عَلَى ٱلْكَٰفِرِينَ غَيْرُ يَسِيرٍ ﴿١٠﴾ ذَرْنِى وَمَنْ خَلَقْتُ وَحِيدًا ﴿١١﴾ وَجَعَلْتُ لَهُۥ مَالًا مَّمْدُودًا ﴿١٢﴾ وَبَنِينَ شُهُودًا ﴿١٣﴾ وَمَهَّدتُّ لَهُۥ تَمْهِيدًا ﴿١٤﴾ ثُمَّ يَطْمَعُ أَنْ أَزِيدَ ﴿١٥﴾ كَلَّآ ۖ إِنَّهُۥ كَانَ لِءَايَٰتِنَا عَنِيدًا ﴿١٦﴾ سَأُرْهِقُهُۥ صَعُودًا ﴿١٧﴾

## 74 ـ سۈرە مۇددەسسىر

مەككىدە نازىل بولغان، 56 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دېدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى نازىل بولۇشقا باشلىغاندا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئاسمان - زېمىن ئارىسىدا يېنىپ تۇرغان نۇرغا ئوخشاش بىر كارىۋات ئۈستىدە كۆرۈپ، قورقۇنچتىن ھوشىدىن كەتتى. ھوشىغا كەلگەندىن كېيىن خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ قېشىغا كىرىپ: مېنى يۆگەپ قويۇڭلار، يۆگەپ قويۇڭلار! دېدى. خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۇنى يۆگەپ قويدى.

1 ﴿ئى﴾ ۋەھيى نازىل بولغان چاغدا ﴿كىيىمگە چۈمكىلىۋالغۇچى﴾ پەيغەمبەر!

2 ﴿تۇر!﴾ ئىنسانلارنى ۋە ئەھلى مەككىنى ئەگەر ئىمان ئېيتمىسا كېلىدىغان ﴿اللە نىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇر﴾.

3 سېنىڭ ئىگەڭ، خوجايىنىڭ ۋە ئىشلىرىڭنى ئوڭشاپ بەرگۈچى ﴿پەرۋەردىگارىڭنى﴾ تەكبىر ئېيتىش ئارقىلىق ﴿ئۇلۇغلا﴾ كاتتىلىق ۋە ئۇلۇغلۇق اللە نىڭ سۈپىتى بولۇپ، ئۇ شېرىكى بولۇشتىن كۆپ ئۇلۇغدۇر.

إِنَّهُۥ فَكَّرَ وَقَدَّرَ ﴿١٨﴾ فَقُتِلَ كَيْفَ قَدَّرَ ﴿١٩﴾ ثُمَّ قُتِلَ كَيْفَ قَدَّرَ ﴿٢٠﴾ ثُمَّ نَظَرَ ﴿٢١﴾ ثُمَّ عَبَسَ وَبَسَرَ ﴿٢٢﴾ ثُمَّ أَدْبَرَ وَٱسْتَكْبَرَ ﴿٢٣﴾ فَقَالَ إِنْ هَٰذَآ إِلَّا سِحْرٌ يُؤْثَرُ ﴿٢٤﴾ إِنْ هَٰذَآ إِلَّا قَوْلُ ٱلْبَشَرِ ﴿٢٥﴾ سَأُصْلِيهِ سَقَرَ ﴿٢٦﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا سَقَرُ ﴿٢٧﴾ لَا تُبْقِى وَلَا تَذَرُ ﴿٢٨﴾ لَوَّاحَةٌ لِّلْبَشَرِ ﴿٢٩﴾ عَلَيْهَا تِسْعَةَ عَشَرَ ﴿٣٠﴾ وَمَا جَعَلْنَآ أَصْحَٰبَ ٱلنَّارِ إِلَّا مَلَٰٓئِكَةً ۙ وَمَا جَعَلْنَا عِدَّتَهُمْ إِلَّا فِتْنَةً لِّلَّذِينَ كَفَرُوا۟ لِيَسْتَيْقِنَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ وَيَزْدَادَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ إِيمَٰنًا ۙ وَلَا يَرْتَابَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْمُؤْمِنُونَ ۙ وَلِيَقُولَ ٱلَّذِينَ فِى قُلُوبِهِم مَّرَضٌ وَٱلْكَٰفِرُونَ مَاذَآ أَرَادَ ٱللَّهُ بِهَٰذَا مَثَلًا ۚ كَذَٰلِكَ يُضِلُّ ٱللَّهُ مَن يَشَآءُ وَيَهْدِى مَن يَشَآءُ ۚ وَمَا يَعْلَمُ جُنُودَ رَبِّكَ إِلَّا هُوَ ۚ وَمَا هِىَ إِلَّا ذِكْرَىٰ لِلْبَشَرِ ﴿٣١﴾ كَلَّا وَٱلْقَمَرِ ﴿٣٢﴾ وَٱلَّيْلِ إِذْ أَدْبَرَ ﴿٣٣﴾ وَٱلصُّبْحِ إِذَآ أَسْفَرَ ﴿٣٤﴾ إِنَّهَا لَإِحْدَى ٱلْكُبَرِ ﴿٣٥﴾ نَذِيرًا لِّلْبَشَرِ ﴿٣٦﴾ لِمَن شَآءَ مِنكُمْ أَن يَتَقَدَّمَ أَوْ يَتَأَخَّرَ ﴿٣٧﴾ كُلُّ نَفْسٍۭ بِمَا كَسَبَتْ رَهِينَةٌ ﴿٣٨﴾ إِلَّآ أَصْحَٰبَ ٱلْيَمِينِ ﴿٣٩﴾ فِى جَنَّٰتٍ يَتَسَآءَلُونَ ﴿٤٠﴾ عَنِ ٱلْمُجْرِمِينَ ﴿٤١﴾ مَا سَلَكَكُمْ فِى سَقَرَ ﴿٤٢﴾ قَالُوا۟ لَمْ نَكُ مِنَ ٱلْمُصَلِّينَ ﴿٤٣﴾ وَلَمْ نَكُ نُطْعِمُ ٱلْمِسْكِينَ ﴿٤٤﴾ وَكُنَّا نَخُوضُ مَعَ ٱلْخَآئِضِينَ ﴿٤٥﴾ وَكُنَّا نُكَذِّبُ بِيَوْمِ ٱلدِّينِ ﴿٤٦﴾ حَتَّىٰٓ أَتَىٰنَا ٱلْيَقِينُ ﴿٤٧﴾

**4** ﴿كىيىمىڭنى﴾ نىجاسەتتىن ﴿پاك تۇت﴾. قەتادە: بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: ئۆزەڭنى گۇناھلاردىن پاك تۇت! ـ دېگەنلىك بولىدۇ دەيدۇ.

**5** ﴿ئازابتىن﴾ يەنى بۇت ۋە ھەيكەللەرگە ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت ئازابقا قالدۇرىدىغان ئىشلاردىن ﴿يىراق بول﴾.

**6** ﴿مىننەتنى كۆپ قىلما﴾ يەنى باشقىلار سەۋەبىدىن يەتكەن پىشكەللىكلەرنى تولا تىلغا ئالىدىغان كىشىگە ئوخشاش، سەن تارتىۋاتقان پەيغەمبەرلىك جاپالىرىنى الله قا مىننەت قىلما. بەزىلەر بۇ ئايەتنى مۇنداق تەپسىر قىلىدۇ: بىرىگە بىر نەرسە بەسەڭ، ئۇنى الله رىزالىقى ئۈچۈن بەرگىن. ئۇنى ھەرگىزمۇ كىشىلەرگە مىننەت قىلما!

**7** ساڭا ناھايىتى چوڭ مەسئۇلىيەت ئارتىلدى. ساڭا ئەرەب ۋە باشقا مىللەتلەر ئۇرۇش ئاچىدۇ. شۇڭا سەن يەتكەن ئەزىيەتلەرگە ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ (رازىلىقى ئۈچۈن سەۋر قىل﴾.

**8،9** ﴿سۇر چېلىنغان ۋاقىت ـ ئۇ كۈن قىيىن كۈندۇر﴾ الله تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: سەن ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلغىن. ئۇلارنىڭ ئالدىدا قىلغانلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدىغان قىيىن كۈن بار،ـ دېگەن ئىدى.

**10** ﴿كاپىرلارغا ئاسان ئەمەستۇر﴾.

**11** ئى مۇھەممەد! ﴿مەن﴾ ئۇنى ئانىسىنىڭ قورسىقىدا مېلىمۇ ۋە بالا ـ چاقىلىرىمۇ بولمىغان ھالەتتە ﴿تەنھا ياراتقان كىشىنى﴾ يەنى ۋەلىد ئىبن مۇغىرەنى ﴿ماڭا قويۇۋەت﴾ بۇ ئايەتنىڭ يەنە بىر مەنىسى: ئۇنى ماڭىلا قويۇۋەت. مەن ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئېلىشقا كۇپايە قىلىمەن.

**12** ﴿ئۇنىڭغا نۇرغۇن مال بەردىم﴾.

**13** ﴿ئۇنىڭغا كۆز ئالدىدا تۇرىدىغان ئوغۇللارنى بەردىم﴾.

**14** ﴿ئۇنىڭ﴾ رىزقىنى كەڭ، ئۆمرىنى ئۇزۇن ۋە قۇرەيشتىكى ئەمەلىنى يۇقىرى قىلىش ئارقىلىق ﴿ئابرۇيىنى ئۆستۈردۈم﴾.

**15** ﴿ئاندىن ئۇ يەنە كۆپ بېرىشىمنى تەمە قىلىدۇ﴾.

**16** ﴿ياق،﴾ يەنى كۆپ بەرمەيمەن، ﴿چۈنكى ئۇ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە قارشى چىقتى﴾.

**17** ﴿ئۇنىڭغا﴾ ئۇ بەرداشلىق بېرەلمىگۈدەك ﴿قاتتىق ئازابىمنى تېتىتىمەن﴾.

**18** ﴿ئۇ﴾ پەيغەمبەر ۋە قۇرئان ھەققىدە ﴿ئويلاندى،﴾ قۇرئان توغرۇلۇق نېمە دېيىشنى ۋە قانداق بوھتان قىلىشنى ﴿پىلانلىدى﴾.

**19** ﴿لەنەت بولسۇنكى، ئۇ قانداق پىلانلىدى﴾.

**20** ﴿يەنە لەنەت بولسۇنكى، ئۇ قانداق پىلانلىدى﴾.

**21** ﴿ئاندىن ئۇ﴾ قۇرئاننى قانداق ئىنكار قىلىش ۋە قانداق سۆكۈشكە ﴿قارىدى﴾،

**22** ﴿ئاندىن﴾ ئۇ قۇرئانغا تەنە قىلىدىغان بىر نەرسە تاپالماي ﴿قوشۇمىسىنى تۈردى ۋە چىرايىنى پۈرۈشتۈردى﴾،

**23** ﴿ئاندىن﴾ ئىماندىن ﴿يۈز ئۆرۈدى﴾. پەيغەمبەرگە ئەگىشىشتىن ﴿تەكەببۇرلۇق بىلەن باش تارتتى﴾،

**24،25** ﴿بۇ﴾ كالامۇللاھ ئەمەس ﴿پەقەت ئۆگىنىلگەن سېھىردۇر، بۇ پەقەت ئىنسان سۆزىدۇر دېدى﴾.

**26** ﴿ئۇنى مەن سەقەرگە﴾ يەنى دوزاخقا ﴿سالىمەن﴾.

**27** ﴿سەقەرنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾.

**28** ﴿ئۇ ھېچ نەرسىنى قالدۇرمايدۇ، قويمايدۇ﴾ بەلكى كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ.

**29** ﴿ئۇ﴾ يەنى دوزاخ چوڭلۇقىدىن ﴿ئىنسانلارنىڭ﴾ كۆزلىرىگە يىراق مۇساپىلەردىن ﴿كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ﴾.

**30** ﴿ئۇنىڭغا 19 پەرىشتە مۇئەككەلدۇر﴾. بەزىلەر: 19 خىل پەرىشتە مۇئەككەلدۇر دەپ تەپسىر قىلغان.

**31** يۇقىرىدىكى ئايەت نازىل بولغاندا، ئەبۇجەھل: مۇھەممەدنىڭ 19 لا ياردەمچىسى بار بولسا، ئۇلاردىن ھەربىرىگە بىزدىن يۈز كىشى تۇتسا، ئاندىن دوزاختىن چىقىپ كەتمەمدۇ؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالانىڭ بۇ ئايىتى نازىل بولدى. ﴿بىز دوزاخ مۇئەككەللىرىنى پەقەت پەرىشتىلەردىن قىلدۇق﴾، الله كۈچلۈك، ئاچچىقى يامان قىلىپ ياراتقان پەرىشتىلەرگە كىمنىڭمۇ كۈچى يەتسۇن! ﴿بىز ئۇلارنىڭ سانى بىلەن پەقەت كاپىرلارنى﴾ يۇقىرىقىدەك جۆيلۈشلىرى ئارقىلىق گۇناھىنى تېخىمۇ كۆپەيتىپ،

ئۆزلىرىگە بولغان ئازابنى ھەسسىلەپ ئاشۇرىشى ئۈچۈن ﴿سىنىدۇق. تاكى ئەھلى كىتاب﴾ يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ ساماۋىي كىتابلىرىدىكى بۇ سانىنى كۆرۈپ قۇرئاننىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ﴿ئىمان ئېيتماي، مۆمىنلەرنىڭ﴾ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەرگەن خەۋىرىگە ئىشەنگەنلىكىدىن ۋە ئەھلى كىتابنىڭ قۇرئان خەۋىرىنىڭ تەۋرات، ئىنجىلدىكى خەۋەرلەرگە ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغانلىقىدىن ﴿ئىمانى كۈچەيگەي، ئەھلى كىتاب ۋە مۆمىنلەر (بۇنىڭدىن) شەكلەنمەيدۇ، دىللىرىدا كېسەل بارلار﴾ يەنى مۇناپىقلار، ﴿كاپىرلار: بۇ مىسالدىن اللّٰه نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ دەيدۇ، اللّٰه مۇشۇنداق خالىغان ئادەمنى گۇمراھ قىلىدۇ، خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، پەرۋەردىگارىڭنىڭ قوشۇنىنى﴾ يەنى پەرىشتىلەرنىڭ سانىنىڭ كۆپلۈكىنى، ئۇلارنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ يارىتىلىشتىكى چوڭلۇقىنى ﴿پەقەت ئۇ ئۆزى بىلىدۇ، بۇ﴾ يەنى اللّٰه بايان قىلغان دوزاخ ۋە ئۇنىڭغا مۇئەككەل قىلىنغان پەرىشتىلەر ﴿پەقەت ئىنسانلار ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەتتۇر﴾.

32 ﴿ياق﴾ يەنى ئۇ مەسخىرە قىلغۇچىلار قەبىھ قىلمىشىدىن يانسۇن، ﴿ئاي بىلەن قەسەمكى﴾،

33 ﴿ئۆتۈپ كەتكەن كېچە بىلەن قەسەمكى﴾،

34 ﴿يورۇغان سۈبھى بىلەن قەسەمكى﴾،

35 ﴿شۈبھىسىزكى، دوزاخ بالالاردىن بىرىدۇر﴾ بەزىلەر: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنمەسلىك چوڭ بالالاردىن بىرىدۇر دەپ تەپسىر قىلغان.

36 ﴿ئۇ ئىنسانلارنى ئاگاھلاندۇرغۇچىدۇر﴾.

37 ﴿سىلەردىن﴾ ئىمان ئېيتىش ئارقىلىق جەننەتكە ﴿ئىلگىرىلەشنى خالىغان ياكى﴾ دوزاختىن ﴿چېكىنىشنى خالىغان ئادەمنى ئاگاھلاندۇرغۇچىدۇر﴾.

38 ﴿ھەر ئىنسان قىلمىشلىرىغا گۆرەگە قويۇلغۇچىدۇر﴾. ئۇنىڭ قىلمىشلىرى ئۇنى يا دوزاختىن قۇتۇلدۇرىدۇ ياكى دوزاختا قويۇپ قويىدۇ.

39 ﴿پەقەت ئەسھابى يەمىن﴾ يەنى سائادەتمەن مۆمىنلەر ﴿بۇنىڭدىن مۇستەسنا﴾ ئۇلار گۇناھلىرىغا گۆرەگە قويۇلمايدۇ، بەلكى ياخشى ئەمەللىرى سەۋەبىدىن دوزاختىن قۇتۇلىدۇ.

40 ـ 42 ﴿ئۇلار جەننەتلەردە بولۇپ، گۇناھكارلاردىن: سىلەرنى دوزاخقا كىرگۈزگەن نېمە؟ دەپ سورايدۇ﴾.

43 ﴿ئۇلار (جاۋابەن) ئېيتىدۇ: بىز ناماز ئوقۇمىدۇق﴾.

44 ﴿مىسكىنلەرگە تائام بەرمىدۇق﴾.

45 ﴿بىز﴾ ئەھلى باتىللار بىلەن ئارىلىشاتتۇق، ﴿بىھۇدە سۆز قىلغۇچىلار بىلەن بىللە بىھۇدە سۆز قىلاتتۇق﴾.

46 ﴿قىيامەت كۈنىنى ئىنكار قىلاتتۇق﴾،

47 ﴿تاكى بىز ئۆلگۈچە (شۇنداق قىلدۇق)﴾.

48 ﴿شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى ئۇلارغا پايدا بەرمەيدۇ﴾ يەنى ئۇلارنى اللّٰه نىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان شاپائەتچى بولمايدۇ، ئۇلارغا پۈتۈن ئەھلى

فَمَا تَنفَعُهُمْ شَفَٰعَةُ ٱلشَّٰفِعِينَ ﴿٤٨﴾ فَمَا لَهُمْ عَنِ ٱلتَّذْكِرَةِ مُعْرِضِينَ ﴿٤٩﴾ كَأَنَّهُمْ حُمُرٌ مُّسْتَنفِرَةٌ ﴿٥٠﴾ فَرَّتْ مِن قَسْوَرَةٍۭ ﴿٥١﴾ بَلْ يُرِيدُ كُلُّ ٱمْرِئٍ مِّنْهُمْ أَن يُؤْتَىٰ صُحُفًا مُّنَشَّرَةً ﴿٥٢﴾ كَلَّا ۖ بَل لَّا يَخَافُونَ ٱلْءَاخِرَةَ ﴿٥٣﴾ كَلَّآ إِنَّهُۥ تَذْكِرَةٌ ﴿٥٤﴾ فَمَن شَآءَ ذَكَرَهُۥ ﴿٥٥﴾ وَمَا يَذْكُرُونَ إِلَّآ أَن يَشَآءَ ٱللَّهُ ۚ هُوَ أَهْلُ ٱلتَّقْوَىٰ وَأَهْلُ ٱلْمَغْفِرَةِ ﴿٥٦﴾

## سُورَةُ الْقِيَامَةِ

ترتيبها ٧٥ — آياتها ٤٠

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

لَآ أُقْسِمُ بِيَوْمِ ٱلْقِيَٰمَةِ ﴿١﴾ وَلَآ أُقْسِمُ بِٱلنَّفْسِ ٱللَّوَّامَةِ ﴿٢﴾ أَيَحْسَبُ ٱلْإِنسَٰنُ أَلَّن نَّجْمَعَ عِظَامَهُۥ ﴿٣﴾ بَلَىٰ قَٰدِرِينَ عَلَىٰٓ أَن نُّسَوِّىَ بَنَانَهُۥ ﴿٤﴾ بَلْ يُرِيدُ ٱلْإِنسَٰنُ لِيَفْجُرَ أَمَامَهُۥ ﴿٥﴾ يَسْـَٔلُ أَيَّانَ يَوْمُ ٱلْقِيَٰمَةِ ﴿٦﴾ فَإِذَا بَرِقَ ٱلْبَصَرُ ﴿٧﴾ وَخَسَفَ ٱلْقَمَرُ ﴿٨﴾ وَجُمِعَ ٱلشَّمْسُ وَٱلْقَمَرُ ﴿٩﴾ يَقُولُ ٱلْإِنسَٰنُ يَوْمَئِذٍ أَيْنَ ٱلْمَفَرُّ ﴿١٠﴾ كَلَّا لَا وَزَرَ ﴿١١﴾ إِلَىٰ رَبِّكَ يَوْمَئِذٍ ٱلْمُسْتَقَرُّ ﴿١٢﴾ يُنَبَّؤُا۟ ٱلْإِنسَٰنُ يَوْمَئِذٍۭ بِمَا قَدَّمَ وَأَخَّرَ ﴿١٣﴾ بَلِ ٱلْإِنسَٰنُ عَلَىٰ نَفْسِهِۦ بَصِيرَةٌ ﴿١٤﴾ وَلَوْ أَلْقَىٰ مَعَاذِيرَهُۥ ﴿١٥﴾ لَا تُحَرِّكْ بِهِۦ لِسَانَكَ لِتَعْجَلَ بِهِۦٓ ﴿١٦﴾ إِنَّ عَلَيْنَا جَمْعَهُۥ وَقُرْءَانَهُۥ ﴿١٧﴾ فَإِذَا قَرَأْنَٰهُ فَٱتَّبِعْ قُرْءَانَهُۥ ﴿١٨﴾ ثُمَّ إِنَّ عَلَيْنَا بَيَانَهُۥ ﴿١٩﴾

زېمىن شاپائەت قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

49 ﴿ئۇلار نېمىشقا ۋەز﴾ يەنى بارلىق ۋەز ـ نەسىھەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قۇرئان ﴿دىن يۈز ئۆرۈيدۇ﴾.

50،51 ﴿گويا ئۇلار يولۋاستىن﴾ ياكى ئوۋچىدىن ﴿قاچقان ياۋايى ئېشەكلەردۇر﴾ يەنى بۇ مۇشرىكلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى كۆرگەندە، ئۇنىڭدىن خۇددى يولۋاسنى كۆرۈپ قاچقان ياۋا ئېشەكلەردەك قاچىدۇ.

52 ﴿بەلكى ئۇلاردىن ھەر كىشى ئۆزىگە ئوچۇق سەھىپىلەر بېرىلىشىنى خالايدۇ﴾. مۇپەسسىرلەر مۇنداق دەيدۇ: ئەينى چاغدىكى قۇرەيش كاپىرلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا: اللّٰه تەرەپتىن ھەر بىرىمىزنىڭ بېشىغا سېنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىڭ ھەققىدە بىر خەت يېزىلسۇن! ـ دېيىشكەن ئىدى.

53 ﴿ياق﴾ يەنى ئۇلار دېيىشتىن يانسۇن . ﴿بەلكى ئۇلار (ئاخىرەتتىن) قورقمايدۇ﴾.

54 ﴿ياق، مۇقەررەركى، ئۇ﴾ يەنى قۇرئان ﴿ۋەز ـ نەسىھەتتۇر﴾ ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بەختىيار بولۇشىنى كۆزلەيدىغان بولسا، قۇرئان ئۇلارنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشىغا يېتەرلىكتۇر.

55 ﴿خالىغان ئادەم ئۇنىڭدىن ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدۇ﴾.

كَلَّا بَلْ تُحِبُّونَ ٱلْعَاجِلَةَ ﴿٢٠﴾ وَتَذَرُونَ ٱلْءَاخِرَةَ ﴿٢١﴾ وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَّاضِرَةٌ ﴿٢٢﴾
إِلَىٰ رَبِّهَا نَاظِرَةٌ ﴿٢٣﴾ وَوُجُوهٌ يَوْمَئِذٍۭ بَاسِرَةٌ ﴿٢٤﴾ تَظُنُّ أَن يُفْعَلَ بِهَا فَاقِرَةٌ ﴿٢٥﴾
كَلَّآ إِذَا بَلَغَتِ ٱلتَّرَاقِىَ ﴿٢٦﴾ وَقِيلَ مَنْ ۜ رَاقٍ ﴿٢٧﴾ وَظَنَّ أَنَّهُ ٱلْفِرَاقُ ﴿٢٨﴾ وَٱلْتَفَّتِ
ٱلسَّاقُ بِٱلسَّاقِ ﴿٢٩﴾ إِلَىٰ رَبِّكَ يَوْمَئِذٍ ٱلْمَسَاقُ ﴿٣٠﴾ فَلَا صَدَّقَ وَلَا صَلَّىٰ
﴿٣١﴾ وَلَٰكِن كَذَّبَ وَتَوَلَّىٰ ﴿٣٢﴾ ثُمَّ ذَهَبَ إِلَىٰٓ أَهْلِهِۦ يَتَمَطَّىٰٓ ﴿٣٣﴾ أَوْلَىٰ لَكَ
فَأَوْلَىٰ ﴿٣٤﴾ ثُمَّ أَوْلَىٰ لَكَ فَأَوْلَىٰٓ ﴿٣٥﴾ أَيَحْسَبُ ٱلْإِنسَٰنُ أَن يُتْرَكَ سُدًى ﴿٣٦﴾
أَلَمْ يَكُ نُطْفَةً مِّن مَّنِىٍّ يُمْنَىٰ ﴿٣٧﴾ ثُمَّ كَانَ عَلَقَةً فَخَلَقَ فَسَوَّىٰ ﴿٣٨﴾ فَجَعَلَ مِنْهُ
ٱلزَّوْجَيْنِ ٱلذَّكَرَ وَٱلْأُنثَىٰٓ ﴿٣٩﴾ أَلَيْسَ ذَٰلِكَ بِقَٰدِرٍ عَلَىٰٓ أَن يُحْـِۧىَ ٱلْمَوْتَىٰ ﴿٤٠﴾

## سُورَةُ الإنسَان

ترتيبها ٧٦ — آياتها ٣١

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

هَلْ أَتَىٰ عَلَى ٱلْإِنسَٰنِ حِينٌ مِّنَ ٱلدَّهْرِ لَمْ يَكُن شَيْـًٔا مَّذْكُورًا ﴿١﴾
إِنَّا خَلَقْنَا ٱلْإِنسَٰنَ مِن نُّطْفَةٍ أَمْشَاجٍ نَّبْتَلِيهِ فَجَعَلْنَٰهُ سَمِيعًۢا
بَصِيرًا ﴿٢﴾ إِنَّا هَدَيْنَٰهُ ٱلسَّبِيلَ إِمَّا شَاكِرًا وَإِمَّا كَفُورًا ﴿٣﴾
إِنَّآ أَعْتَدْنَا لِلْكَٰفِرِينَ سَلَٰسِلَا۟ وَأَغْلَٰلًا وَسَعِيرًا ﴿٤﴾ إِنَّ
ٱلْأَبْرَارَ يَشْرَبُونَ مِن كَأْسٍ كَانَ مِزَاجُهَا كَافُورًا ﴿٥﴾

56 ﴿ئۇلار پەقەت الله خالىسا، ئاندىن ۋەز - نەسىھەت ئالىدۇ﴾ يەنى ھىدايەت تاپالايدۇ، ﴿الله﴾ بەندىلىرى ياخشى ئەمەل قىلىش ۋە گۇناھلارنى تەرك ئېتىش ئارقىلىق ﴿قورقۇشقا تېگىشلىك زاتتۇر﴾، گۇناھتىن يىراق تۇرغان بەندىلىرىنى ﴿مەغپىرەت قىلىشقا لايىق زاتتۇر﴾.

## 75 - سۈرە قىيامەت

مەككىدە نازىل بولغان، 40 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿قىيامەت كۈنى بىلەن قەسەمكى﴾، الله تائالانىڭ قىيامەت كۈنى بىلەن قەسەم قىلىشى، ئۇنىڭ دەھشەت كۈن ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈندۇر. الله مەخلۇقاتلىرىدىن خالىغان نەرسە بىلەن قەسەم قىلالايدۇ.

2 ﴿ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپسى بىلەن قەسەمكى﴾، سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، سىلەردىن چوقۇم ھېساب ئېلىنىدۇ. بۇ ئايەتتىكى نەپس بولسا، مۆئمىننىڭ نەپسى بولۇپ، ئۇ ياخشىلىقنى تېخىمۇ كۆپ قىلىۋالمىغىنىغا ۋە يامانلىقنى تېخىمۇ ئاز قىلمىغىنىغا پۇشايمان قىلىپ ئۆزىگە مالامەت قىلىدۇ. مۇقاتىل مۇنداق دېدۇ: بۇ ئايەتتىكى نەپس كاپىرنىڭ نەپسى بولۇپ، ئۇ الله نىڭ تائەتىدە كەتكۈزۈپ قويغانلىقىغا هەسرەت چېكىپ ئۆز - ئۆزىگە مالامەت قىلىدۇ.

3 ﴿ئىنسان بىزنى ئۇنىڭ﴾ چىرىپ تارقىلىپ كەتكەن ﴿سۆڭەكلىرىنى﴾ باشقىدىن ﴿جەمئىي قىلالمايدۇ دەپ گۇمان قىلامدۇ؟﴾.

4 ﴿ئۇنداق ئەمەس﴾ يەنى ئۇنىڭ سۆڭەكلىرىنى جەمئىي قىلىمىز، ﴿ئۇنىڭ﴾ ئەڭ ئىنچىكە، ئەڭ نازۇك بولغان ﴿بارماقلىرىنى ئەسلىگە كەلتۈرەلەيمىز﴾ الله بۇ ئايەتتە ئىنساننىڭ بارماق ئىزىنىڭ بىر - بىرىگە ھەرگىزمۇ ئوخشىمايدىغانلىقىنى، الله خالىسا شۇلارنىڭ ئۆز ئەسلىگە كەلتۈرۈلىدىغانلىقىنى ئەسكەرتمەكچى بولغان بولۇشىمۇ مۇمكىن.

5 ﴿بەلكى ئىنسان كەلگۈسى ھاياتىدا گۇناھتا ئەزۋەيلىمەكچى﴾ يەنى گۇناھ قىلىپ تەۋبە قىلىشنى كېچىكتۈرمەكچى ﴿بولىدۇ﴾ ياكى ئۆمۈر بويى ئۆلۈمنى ئېسىگە ئېلىپمۇ قويماي، گۇناھ ئۆتكۈزمەكچى بولىدۇ.

6 ﴿ئۇ﴾ مەسخىرە قىلىش ۋە يىراق ساناش يۈزىسىدىن: ﴿قىيامەت كۈنى قاچان بولىدۇ دەپ سورايدۇ﴾.

7 ئۆلۈمنىڭ ياكى قىيامەت كۈنىنىڭ قاتتىقلىقىدىن قورققان ۋە ھەيرەتتە قالغانلىقى ئۈچۈن ﴿كۆزلەر تورلاشقان﴾،

8 ئىلگىرىكىدەك ئاي تۇتۇلۇپ ئارقىدىن ئەسلىگە كەلمەي داۋاملىق ﴿ئاينىڭ نۇرى ئۆچكەن﴾ ھالەتتە تۇرىدىغان،

9،10 ﴿كۈن بىلەن ئاي بىرلەشتۈرۈلگەن﴾ يەنى كېچە ۋە كۈندۈز دېيىدىغان نەرسە مەۋجۇت بولمايدىغان ﴿چاغدا، ئىنسان بۇ كۈندە:﴾ الله نىڭ ئازابىدىن ﴿قاچىدىغان جاي قەيەردە؟ دەيدۇ﴾.

11 ﴿ياق،﴾ ئۇ كۈندە مەيلى تاغ، مەيلى قورغان ھېچقانداق نەرسە الله نىڭ ئازابىدىن ﴿قاچىدىغان پاناھگاھ بولالمايدۇ﴾.

12 ﴿بۇ كۈندە﴾ ئەڭ ئاخىرىدا قايتىدىغان ﴿قارارگاھ پەرۋەردىگارىڭنىڭ تەرىپىدۇر﴾.

13 ﴿بۇ كۈندە ئىنسانغا﴾ چوڭ بولسۇن، كىچىك بولسۇن، ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن ﴿ئىلگىرى ئاخىرى قىلغان ئەمەللىرى ئۇقتۇرۇلىدۇ﴾.

14 ﴿بەلكى ئىنسان ئۆزىگە ئۆزى گۇۋاھتۇر﴾ يەنى ئۇنىڭ قىلغان بارلىق ياخشى - يامان ئەمەللىرى ئۇنىڭغا بىلدۈرۈلىدۇ. بۇ ئايەت: ئۇنىڭ بارلىق ئەزالىرى قىلغان - ئەتكەنلىرىگە گۇۋاھچى بولىدۇ، - دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ دېگۈچىلەرمۇ بار.

15 ﴿ئۇ ئۆزىنى ئاقلاش ئۈچۈن قانچە ئۆزرە ئېيتقان تەقدىردىمۇ﴾ ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

16 ساڭا جىبرىئىل ئارقىلىق ۋەھيى نازىل بولۇۋاتقاندا، ئۇنى ئېسىڭغا ئېلىۋېلىش ئۈچۈن ﴿ئالدىراپ تىلىڭنى مىدىرلاتما﴾. ئىينى ۋاقىتتا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى نازىل بولۇۋاتقاندا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئوقۇپ بولغۇچە، ئۇنى يادا ئېلىۋېلىشقا ئالدىراپ ئوقۇپ تىلى ۋە كالپۇكلىرى مىدىراپ كېتەتتى، شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت نازىل بولدى.

17 قۇرئاندىن بىرەر نەرسىنىڭ چۈشۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن، سېنىڭ قەلبىڭدە ﴿ئۇنى توپلاش ۋە﴾ ئۇنى

سېنىڭ تىلىڭ ئارقىلىق توغرا ﴿ئوقۇپ بېرىش بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىزدۇر﴾.

**18** ﴿ساڭا ئۇنى﴾ جىبرىئىل ئارقىلىق ﴿ئوقۇپ بەرگىنىمىزدە، ئۇنىڭ ئوقۇشىغا ئەگەشكىن﴾ يەنى جىم ئولتۇرۇپ قولاق سالغىن.

**19** ﴿ئاندىن ئۇنى چۈشەندۈرۈپ بېرىش﴾ يەنى ئۇنىڭدىكى ھالال ـ ھارام ۋە چىگىش ئورۇنلارنى يېشىپ بېرىش ﴿بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىزدۇر﴾. شۇنىڭدىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كەلگەندە شۈك تۇرىدىغان، كەتكەندىن كېيىن الله ۋەدە قىلغاندەك ئوقۇيدىغان بولدى.

**20** ئى مۇشرىكلار جامائەسى! ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس﴾ يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، ھېساب بېرىش سىلەر گۇمان قىلغاندەك يوق ئىش ئەمەس، ﴿بەلكى سىلەر بۇ دۇنيانى دوست تۇتىسىلەر﴾.

**21** ﴿ئاخىرەتكە كۆڭۈل بۆلمەيسىلەر﴾.

**22** ﴿بۇ كۈندە﴾، سائادەتمەنلەرنىڭ ﴿يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ﴾.

**23** ئۇلار ﴿پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ﴾ سالىھ بەندىلەرنىڭ قىيامەت كۈنىدە پەرۋەردىگارىغا خۇددى 15 كۈنلۈك تولۇن ئايغا قارىغاندەك قارايدىغانلىقى ھەققىدىكى سەھىھ ھەدىسلەر مۇتەۋاتىر دەرىجىسىگە يەتكەن.

**24** ﴿بۇ كۈندە، نۇرغۇن يۈزلەر تۇتۇق بولىدۇ﴾.

**25** ﴿ئۆزلىرىنىڭ چوڭ مۇشكۈللۈككە دۇچار بولىدىغانلىقىغا ئۇلار جەزمەن ئىشىنىدۇ﴾.

**26،27** ﴿راستلا جان ھەلقۇمىغا يەتكەندە،﴾ ئۇنىڭ قېشىغا كىرگەن ھەر بىر ئادەمگە ﴿(بۇ كېسەلگە) كىم ئىلاج قىلالايدۇ دېيىلىدۇ﴾ ئۇنىڭغا تېۋىپلار كەلتۈرۈلىدۇ، ئەمما ئۇلارمۇ الله تەقدىر قىلغىنىدىن ھېچنەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ.

**28** سەكراتتا ياتقان ئادەم ﴿بۇنىڭ﴾ دۇنيادىن، ئائىلىسىدىن، بالا ـ چاقىسىدىن ۋە مال ـ مۈلكىدىن ﴿ئايرىلىش ئىكەنلىكىنى جەزمەن بىلىدۇ﴾.

**29** سەكراتنىڭ قاتتىقلىقىدىن ﴿پاچاق پاچاققا كىرىشىپ كېتىدۇ﴾ شۇنىڭ بىلەن، كىشىلەر ئۇنىڭ جەسىدىنى، پەرىشتىلەر ئۇنىڭ روھىنى تەييارلايدۇ.

**30** ﴿بۇ كۈندە﴾ روھلار بەدەندىن چىقىرىلغاندىن كېيىن ﴿ھەيدەپ بېرىلىدىغان جاي پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدۇر﴾.

**31** كاپىر پەيغەمبەرگە، قۇرئانغا ﴿ئىشەنمىدى، ناماز ئوقۇمىدى﴾ يەنى دىلى ئارقىلىق ئىمان ئېيتمىدى ۋە بەدىنى ئارقىلىق ئىمان ئېيتمىدى.

**32** ﴿لېكىن ئۇ﴾ پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن قۇرئاننى ﴿ئىنكار قىلدى ۋە﴾ تائەت ـ ئىبادەتتىن ۋە ئىماندىن ﴿يۈز ئۆرۈدى﴾.

**33** ﴿ئاندىن كېرىلگەن ھالدا ئۆيىگە قايتتى﴾.

**34** ﴿ۋاي سېنىڭ ھالىڭغا! ۋاي سېنىڭ ھالىڭغا!﴾

**35** ﴿يەنە ۋاي سېنىڭ ھالىڭغا! ۋاي سېنىڭ ھالىڭغا!﴾

عَيْنًا يَشْرَبُ بِهَا عِبَادُ ٱللَّهِ يُفَجِّرُونَهَا تَفْجِيرًا ﴿٦﴾ يُوفُونَ بِٱلنَّذْرِ وَيَخَافُونَ
يَوْمًا كَانَ شَرُّهُۥ مُسْتَطِيرًا ﴿٧﴾ وَيُطْعِمُونَ ٱلطَّعَامَ عَلَىٰ حُبِّهِۦ مِسْكِينًا
وَيَتِيمًا وَأَسِيرًا ﴿٨﴾ إِنَّمَا نُطْعِمُكُمْ لِوَجْهِ ٱللَّهِ لَا نُرِيدُ مِنكُمْ جَزَآءً وَلَا شُكُورًا
﴿٩﴾ إِنَّا نَخَافُ مِن رَّبِّنَا يَوْمًا عَبُوسًا قَمْطَرِيرًا ﴿١٠﴾ فَوَقَىٰهُمُ ٱللَّهُ شَرَّ ذَٰلِكَ
ٱلْيَوْمِ وَلَقَّىٰهُمْ نَضْرَةً وَسُرُورًا ﴿١١﴾ وَجَزَىٰهُم بِمَا صَبَرُوا۟ جَنَّةً وَحَرِيرًا
﴿١٢﴾ مُّتَّكِـِٔينَ فِيهَا عَلَى ٱلْأَرَآئِكِ ۖ لَا يَرَوْنَ فِيهَا شَمْسًا وَلَا زَمْهَرِيرًا ﴿١٣﴾
وَدَانِيَةً عَلَيْهِمْ ظِلَٰلُهَا وَذُلِّلَتْ قُطُوفُهَا تَذْلِيلًا ﴿١٤﴾ وَيُطَافُ عَلَيْهِم بِـَٔانِيَةٍ
مِّن فِضَّةٍ وَأَكْوَابٍ كَانَتْ قَوَارِيرَا۠ ﴿١٥﴾ قَوَارِيرَا۟ مِن فِضَّةٍ قَدَّرُوهَا تَقْدِيرًا ﴿١٦﴾
وَيُسْقَوْنَ فِيهَا كَأْسًا كَانَ مِزَاجُهَا زَنجَبِيلًا ﴿١٧﴾ عَيْنًا فِيهَا تُسَمَّىٰ سَلْسَبِيلًا
﴿١٨﴾ ۞ وَيَطُوفُ عَلَيْهِمْ وِلْدَٰنٌ مُّخَلَّدُونَ إِذَا رَأَيْتَهُمْ حَسِبْتَهُمْ لُؤْلُؤًا مَّنثُورًا
﴿١٩﴾ وَإِذَا رَأَيْتَ ثَمَّ رَأَيْتَ نَعِيمًا وَمُلْكًا كَبِيرًا ﴿٢٠﴾ عَٰلِيَهُمْ ثِيَابُ سُندُسٍ
خُضْرٌ وَإِسْتَبْرَقٌ ۖ وَحُلُّوٓا۟ أَسَاوِرَ مِن فِضَّةٍ وَسَقَىٰهُمْ رَبُّهُمْ شَرَابًا
طَهُورًا ﴿٢١﴾ إِنَّ هَٰذَا كَانَ لَكُمْ جَزَآءً وَكَانَ سَعْيُكُم مَّشْكُورًا ﴿٢٢﴾ إِنَّا
نَحْنُ نَزَّلْنَا عَلَيْكَ ٱلْقُرْءَانَ تَنزِيلًا ﴿٢٣﴾ فَٱصْبِرْ لِحُكْمِ رَبِّكَ وَلَا تُطِعْ
مِنْهُمْ ءَاثِمًا أَوْ كَفُورًا ﴿٢٤﴾ وَٱذْكُرِ ٱسْمَ رَبِّكَ بُكْرَةً وَأَصِيلًا ﴿٢٥﴾

**36** ﴿ئىنسان ئۆزىنى بىكار قويۇپ بېرىلىدۇ﴾. يەنى شەرىئەت ئىشلىرىغا تەكلىپ قىلىنمايدىغان، ھېسابمۇ ئېلىنمايدىغان ۋە جازاغىمۇ تارتىلمايدىغان، مەيلىگە قويۇۋېتىلگەن ھايۋانغا ئوخشاش ﴿دەپ ئويلامدۇ؟﴾

**37** ﴿ئۇ﴾ بەچچىدانلارغا ﴿تۆكۈلىدىغان﴾ ئاجىز مەنى ﴿ئەمەسمىدى؟﴾

**38** ﴿ئاندىن ئۇ لەختە قان بولدى، ئاندىن الله ئۇنى چىرايلىق شەكىلدە ياراتتى﴾.

**39** ﴿ئۇ مەنىدىن ئەر ـ ئايالنى ياراتتى﴾.

**40** ﴿ئۇ﴾ يەنى يۇقىرىقىدەك ئىنچىكە ئىشلارنى قىلالىغان الله ﴿ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشكە قادىر ئەمەسمۇ؟﴾ ھەقىقەتەن قايتا تىرىلدۈرۈش بىرىنچى قېتىم يارىتىشتىن كۆپ ئاساندۇر.

## 76 ـ سۈرە ئىنسان

مەدىنىدە نازىل بولغان، 31 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئىنسان﴾ دۇنياغا ئاتىسى ئادەم ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق ﴿بىر مۇددەتتىن كېيىن كەلدى﴾. بەزىلەر: بۇ مەزگىل ئادەم ئەلەيھىسسالامغا روھ پۈۋلىنىشتىن

ئىلگىرىكى 40 يىل بولۇپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام چەكسىز ئىنتىلغان جىرىڭلايدىغان قارا لايدىن يارىتىلغان ئىدى دەيدۇ. ﴿ئۇ روھ پۈۋلىنىشتىن ئىلگىرى ﴿تىلغا ئېلىنىدىغان نەرسە بولمىدى﴾. بەزى تەپسىرشۇناسلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: خېلى زامانلارغىچە ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىتىلغانمۇ ئەمەس، مەخلۇقاتلارنىڭ ئىچىدە تىلغا ئېلىنغىدەكمۇ نەرسە ئەمەس ئىدى.

2 ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ئىنساننى ئارىلاشما مەنىي﴾ يەنى ئەر بىلەن ئاياللارنىڭ مەنىيسى ﴿دىن ياراتتۇق، ئۇنى بىز﴾ ياخشىلىق، يامانلىق ۋە شەرىئەت تەكلىپلىرى بىلەن ﴿سىنايمىز، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى بىز﴾ ئۇنى نازىل قىلغان ئايەتلىرىمىزنى ئاڭلىسۇن، كائىناتنى ياراتقۇچىنىڭ بىرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەرنى كۆرسۇن دەپ ﴿ئاڭلايدىغان، كۆرىدىغان قىلىپ ياراتتۇق﴾.

3 ﴿شۈبھىسىزكى، ئۇنىڭغا بىز﴾ پەيغەمبەر ئەۋەتىش بىلەن ھىدايەت ۋە زالالەتتىن ئىبارەت ياخشى ـ يامان ﴿يولنى كۆرسەتتۇق، ئۇ مۆمىن بولۇپ ياخشى يولدا مېڭىپ﴾ الله نىڭ نېمىتىگە ﴿شۈكۈر قىلغۇچىدۇر، ياكى﴾ فاجىر بولۇپ يامان يولدا مېڭىپ ﴿كۇفرىلىق قىلغۇچىدۇر﴾.

4 ﴿شۈبھىسىزكى، بىز كاپىرلارغا﴾ پۇتلىرىغا سېلىنىدىغان ﴿زەنجىرلەرنى﴾، بويۇنلىرىغا سېلىنىدىغان ﴿تاقاقلارنى ۋە يېنىپ تۇرغان دوزاخنى﴾ ئۇلارنى ئازابلاش ئۈچۈن ﴿تەييارلىدۇق﴾.

5 ﴿ھەقىقەتەن ياخشىلار كافۇر ئارىلاشتۇرۇلغان﴾ مەي بىلەن تولدۇرۇلغان ﴿جاملاردىن ئىچىدۇ﴾.

6 ئۇ كافۇر جەننەتتىكى بىر ﴿بۇلاقتىن ئېتىلىپ چىققان بولۇپ، ئۇنىڭدىن الله نىڭ (ياخشى) بەندىلىرى ئىچىدۇ، ئۇ بۇلاقنى ئۇلار﴾ خالىغان جايلىرىغا ئېقىتىپ بارالايدۇ.

7 ﴿ئۇلار ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان﴾ نەپلە ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش ۋە قان قىلىشقا ئوخشاش شەرىئەت ئۇنىڭغا ۋاجىب قىلمىغان ﴿ئىشنى ئورۇنلايدۇ ۋە دەھشىتى كەڭ دائىرىلىك بولغان كۈندىن﴾ يەنى ئاسمانلار يېرىلىپ، يۇلتۇزلار ئۆز ئورۇنلىرىدىن چىقىپ، زېمىن تەۋرەپ، تاغلار توزغاقتەك بولۇپ كېتىدىغان قىيامەت كۈنىدىن ﴿قورقىدۇ﴾.

8 ﴿ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە﴾ يەنى بۇ ئۈچ تۈرلۈك كىشىلەر ئاساسەن قىيىنچىلىقتا بولغاچقا ئۇلارنى ياخشى كۆرۈپ، ئۇلارغا ﴿تائام بېرىدۇ﴾.

9 ئۇلار ئېيتىدۇ: ﴿سىلەرگە بىز الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن تائام بېرىمىز، سىلەردىن ھېچقانداق مۇكاپات ۋە تەشەككۇر تەلەپ قىلمايمىز﴾ الله ئۇلارنىڭ قەلبىدىكىنى بىلگەچكە ئۇلارنى مەدھىيەلىدى.

10 ﴿شۈبھىسىزكى، بىز پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن مەيدانغا كەلتۈرۈلگەن﴾ چىرايلار تاتىرىپ، قاش ـ كۆزلەر پۈرۈلۈپ كېتىدىغان ﴿ئېغىر، قاتتىق كۈندىن قورقىمىز﴾.

11 ﴿الله ئۇلارنى شۇ كۈننىڭ شەررىدىن ساقلايدۇ، ئۇلارنىڭ﴾ يۈزلىرىگە تاتىرىپ كېتىشنىڭ ئورنىغا ﴿نۇر﴾، قاش ـ كۆزلىرىنىڭ پۈرۈلۈپ كېتىشىنىڭ ئورنىغا دىللىرىغا ﴿خۇشاللىق ئاتا قىلىدۇ﴾.

12 ﴿ئۇلارنىڭ سەۋر ـ تاقەتلىرى ئۈچۈن الله ئۇلارنى جەننەت بىلەن ۋە (ئۇ يەردىكى) يىپەك (لىباسلار) بىلەن مۇكاپاتلايدۇ﴾.

13 ﴿ئۇلار جەننەتتە تەختلەرگە يۆلىنىپ ئولتۇرىدۇ، ئۇلار جەننەتتە قاتتىق ئىسسىقنىمۇ، قاتتىق سوغۇقنىمۇ كۆرمەيدۇ﴾.

14 ﴿جەننەتتىكى (دەرەخلەرنىڭ) سايىلىرى ئۇلارغا يېقىندۇر، جەننەتنىڭ مېۋىلىرىنى ئۈزۈش ئۇلارغا ئاسان قىلىنىدۇ﴾ يەنى ئۇلار مەيلى ئۆرە تۇرسۇن، مەيلى ئولتۇرسۇن ياكى يېتىۋالسىمۇ، قولىنى سۇنسىلا، مېۋىلەرنى ئۈزەلەيدۇ. ئۇلارنى نە يىراقلىق نە مېۋە دەرىخىنىڭ تىكەنلىرى مېۋە يېيىشتىن توسۇپ قويمايدۇ.

15،16 ﴿ئۇلارغا كۈمۈش تەخسىلەر، كۈمۈشتىن ياسالغان﴾ شىشىدەك سۈزۈك، مەي تولدۇرۇلغان ﴿جاملار ئايلاندۇرۇپ سۇنۇلۇپ تۇرىدۇ﴾، ساقىيلار، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجىغا قاراپ ﴿لايىق ئۆلچەيدۇ﴾ يەنى ئىچكۈچىلەرنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپمۇ كەتمەيدۇ، كېمىيىپمۇ قالمايدۇ.

17 ﴿ئۇلار يەنە جەننەتتە زەنجىبىل ئارىلاشتۇرۇلغان جام بىلەن﴾ يەنى جامدىكى مەي بىلەن ﴿سۇغىرىلىدۇ﴾.

18 ﴿جەننەتتە سەلسەبىل دەپ ئاتىلىدىغان بىر بۇلاقمۇ بار﴾.

19 ﴿قېرىماي ھەمىشە ياش تۇرىدىغان غىلمانلار نۆۋەت بىلەن ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىلىپ تۇرىدۇ، ئۇلارنى كۆرگەن چېغىڭدا﴾ ئۇلارنىڭ گۈزەللىكى، سۈزۈكلۈكى ۋە نۇرلۇقلۇقىغا قاراپ ﴿ئۇلارنى تېرىلىپ كەتكەن مەرۋايىتمىكىن دەپ قالىسەن﴾.

20 ﴿قاچانكى سەن قارايدىغان بولساڭ، بۇ يەردە﴾ يەنى جەننەتتە تەسۋىرلەپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان ﴿نېمەتلەرنى ۋە كاتتا پادىشاھلىقنى كۆرىسەن﴾.

21 ﴿ئۇلارنىڭ ئۈچىسىدا يۇپقا يىپەك ۋە قېلىن يىپەكتىن (تەييارلانغان) يېشىل كىيىملەر بولىدۇ، (ئۇلار) كۈمۈش ئۈزۈكلەرنى تاقايدۇ﴾، ئۇلار كۆڭلى تارتقان كىيىملەرنى كىيىدۇ. ﴿پەرۋەردىگارى ئۇلارنى پاك شاراب بىلەن سۇغىرىدۇ﴾ ئىبراھىم نەخەئى ۋە ئەبۇقەلابە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارغا ئالدى بىلەن تائام بېرىلىدۇ. تائام ئاخىرلاشقاندا، پاك شاراپ بىلەن سۇغىرىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ قورسىقى چىقىپ كەتمەيدۇ. ئۇلارنىڭ بەدىنىدىن چىققان تەرلەر ئىپار پۇرايدۇ.

22 ﴿شۈبھىسىزكى، بۇ سىلەرگە بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر، سىلەرنىڭ﴾ تائەتلىرىڭلار، الله قا ئېيتقان ھەمدۇسانالىرىڭلار، ﴿مېھنىتىڭلار قوبۇل بولدى﴾.

23 ئى مۇھەممەد! ﴿ھەقىقەتەن بىز ساڭا قۇرئاننى﴾ بىرلا قېتىمدا نازىل قىلماي، ﴿بۆلۈپ ـ بۆلۈپ نازىل قىلدۇق﴾ مۇشرىكلار تۆھمەت قىلغاندەك ئۇ ئۆز يېنىڭدىنمۇ چىقىرىۋالمىدىڭ.

24 ﴿سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھۆكمىگە سەۋر قىلغىن، سەن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر گۇناھكارغا ياكى

كۇفرىلىق قىلغۇچىغا بويسۇنمىغىن﴾.

**25** ﴿ئەتىگەن ـ ئاخشامدا پەرۋەردىگارىڭنىڭ نامىنى ياد قىلغىن﴾ يەنى ناماز ئوقۇغىن، پەرۋەردىگارىڭغا كۆپ تائەت ـ ئىبادەت قىلغىن.

**26** ﴿كېچىنىڭ ئاز قىسمىدا ئۇنىڭغا سەجدە قىل، كۆپ قىسمىدا ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيت﴾.

**27** ﴿شۈبھىسىزكى، بۇلار﴾ يەنى مۇشرىكلار ﴿دۇنيانى﴾ ئاخىرەتتىن ﴿ئارتۇق بىلىدۇ، كەلگۈسىدىكى قىيىن بىر كۈنگە﴾ يەنى قىيامەتكە ﴿سەل قارايدۇ﴾ بۇ ئايەتتە قىيامەتنى قىيىن كۈن دەپ ئاتاشتىكى مەقسەت، ئۇ كۈنگە تەييارلىق كۆرمىگەنلەر ئۈچۈن قاتتىق قىيىنچىلىق بار بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

**28** ﴿بىز ئۇلارنى ياراتتۇق، ئۇلارنىڭ بەدىنىنى مەزمۇت قىلدۇق، ئەگەر بىز خالىساق﴾ ئۇلارنى ھالاك قىلىپ ﴿ئورنىغا ئۇلارغا ئوخشاش باشقا ئادەمنى دەسسىتەتتۇق﴾.

**29** ﴿شۈبھىسىزكى، بۇ (ئايەتلەر) ۋەز ـ نەسىھەتتۇر﴾ بۇ ۋەز ـ نەسىھەتتىن پايدىلىنىشنى ﴿خالىغان ئادەم پەرۋەردىگارىغا يەتكۈزىدىغان يولنى تۇتسۇن﴾.

**30** ﴿پەقەت اللە خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر﴾ يەنى ھەممە ئىش اللە نىڭ خاھىشىغا باغلىقتۇر. ھەرگىزمۇ ئۇ مۇشرىكلارنىڭ خاھىشىغا باغلىق ئەمەس. ياخشىلىق ۋە يامانلىق اللە نىڭ ئىلكىدىدۇر. بەندىنىڭ قولىدىن پەقەت اللە خالىغان نەرسىلا كېلىدۇ. ﴿اللە ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇ﴾.

**31** ﴿اللە خالىغان ئادەمنى رەھمىتىنىڭ دائىرىسىگە كىرگۈزىدۇ. اللە زالىملارغا قاتتىق ئازابنى تەييارلىدى﴾.

## 77 ـ سۈرە مۇرسەلات

مەككىدە نازىل بولغان، 50 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئارقىمۇئارقا چىققۇچى (لەرزان) شاماللار بىلەن قەسەمكى﴾.

**2** ﴿قاتتىق چىققۇچى بورانلار بىلەن قەسەمكى﴾.

**3** بۇلۇتلارنى اللە خالىغان تەرەپلەرگە ﴿تارقاتقۇچى شاماللار بىلەن قەسەمكى﴾.

**4** ھەق بىلەن باتىلنىڭ، ھارام بىلەن ھالالنىڭ ﴿ئارىسىنى ئايرىغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾. اللە تائالا تۆۋەندىكى ئايەتتە ھەق بىلەن باتىلنى، ھارام بىلەن ھالالنى ئايرىپ بېرىدىغان ۋەھىينى كەڭ قاناتلىرى ئارقىلىق چاقماق تېزلىكىدە ئېلىپ كەلگۈچى پەرىشتىلىرى بىلەن قەسەم قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

**5،6** بەندىلەرگە ﴿ئۆزرە﴾ قالدۇرماسلىق ﴿ياكى﴾ اللە نىڭ ئازابىدىن ﴿ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن ۋەھيىنى (پەيغەمبەرلەرگە) ئېلىپ چۈشكۈچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾.

**7** ئى مەككە كۇففارلىرى! ﴿سىلەر ئاگاھلاندۇرۇلغان ئىش﴾ يەنى قىيامەت، ھېساب ۋە جازا ﴿چوقۇم مەيدانغا كەلگۈچىدۇر﴾.

وَمِنَ ٱلَّيۡلِ فَٱسۡجُدۡ لَهُۥ وَسَبِّحۡهُ لَيۡلٗا طَوِيلًا ﴿٢٦﴾ إِنَّ هَٰٓؤُلَآءِ يُحِبُّونَ ٱلۡعَاجِلَةَ وَيَذَرُونَ وَرَآءَهُمۡ يَوۡمٗا ثَقِيلٗا ﴿٢٧﴾ نَّحۡنُ خَلَقۡنَٰهُمۡ وَشَدَدۡنَآ أَسۡرَهُمۡۖ وَإِذَا شِئۡنَا بَدَّلۡنَآ أَمۡثَٰلَهُمۡ تَبۡدِيلًا ﴿٢٨﴾ إِنَّ هَٰذِهِۦ تَذۡكِرَةٞۖ فَمَن شَآءَ ٱتَّخَذَ إِلَىٰ رَبِّهِۦ سَبِيلٗا ﴿٢٩﴾ وَمَا تَشَآءُونَ إِلَّآ أَن يَشَآءَ ٱللَّهُۚ إِنَّ ٱللَّهَ كَانَ عَلِيمًا حَكِيمٗا ﴿٣٠﴾ يُدۡخِلُ مَن يَشَآءُ فِي رَحۡمَتِهِۦۚ وَٱلظَّٰلِمِينَ أَعَدَّ لَهُمۡ عَذَابًا أَلِيمَۢا ﴿٣١﴾

سُورَةُ المُرۡسَلَاتِ — ترتيبها ٧٧ — آياتها ٥٠

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلۡمُرۡسَلَٰتِ عُرۡفٗا ﴿١﴾ فَٱلۡعَٰصِفَٰتِ عَصۡفٗا ﴿٢﴾ وَٱلنَّٰشِرَٰتِ نَشۡرٗا ﴿٣﴾ فَٱلۡفَٰرِقَٰتِ فَرۡقٗا ﴿٤﴾ فَٱلۡمُلۡقِيَٰتِ ذِكۡرًا ﴿٥﴾ عُذۡرًا أَوۡ نُذۡرًا ﴿٦﴾ إِنَّمَا تُوعَدُونَ لَوَٰقِعٞ ﴿٧﴾ فَإِذَا ٱلنُّجُومُ طُمِسَتۡ ﴿٨﴾ وَإِذَا ٱلسَّمَآءُ فُرِجَتۡ ﴿٩﴾ وَإِذَا ٱلۡجِبَالُ نُسِفَتۡ ﴿١٠﴾ وَإِذَا ٱلرُّسُلُ أُقِّتَتۡ ﴿١١﴾ لِأَيِّ يَوۡمٍ أُجِّلَتۡ ﴿١٢﴾ لِيَوۡمِ ٱلۡفَصۡلِ ﴿١٣﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا يَوۡمُ ٱلۡفَصۡلِ ﴿١٤﴾ وَيۡلٞ يَوۡمَئِذٖ لِّلۡمُكَذِّبِينَ ﴿١٥﴾ أَلَمۡ نُهۡلِكِ ٱلۡأَوَّلِينَ ﴿١٦﴾ ثُمَّ نُتۡبِعُهُمُ ٱلۡأٓخِرِينَ ﴿١٧﴾ كَذَٰلِكَ نَفۡعَلُ بِٱلۡمُجۡرِمِينَ ﴿١٨﴾ وَيۡلٞ يَوۡمَئِذٖ لِّلۡمُكَذِّبِينَ ﴿١٩﴾

**8** ﴿يۇلتۇزلارنىڭ﴾ نۇرى ۋە يورۇقلىقى ﴿ئۆچۈرۈلگەن چاغدا﴾.

**9** ﴿ئاسمان يېرىلغان چاغدا﴾.

**10** ﴿تاغلار تىتىلىپ﴾ شامالدا ئۇچۇپ يۈرگەن زەررىلەردەك ﴿ئۇچۇپ يۈرگەن چاغدا﴾.

**11** ﴿پەيغەمبەرلەرگە﴾ ئۇلار بىلەن ئۈممەتلىرى ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىشقا ﴿ۋاقىت بەلگىلەنگەن چاغدا﴾ ۋەدە قىلىنغان قىيامەت مەيدانغا كېلىدۇ.

**12** پەيغەمبەرلەرنىڭ قەۋملىرىگە ئائىت ئىشلار ﴿قايسى بۈيۈك كۈنگە كېچىكتۈرۈلدى؟﴾ يەنى قورقۇنچىسى ۋە قاتتىقلىقىدىن بەندە ھاڭ ـ تاڭ قالىدىغان بۈيۈك كۈنگە كېچىكتۈرۈلدى.

**13** ﴿خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىدىغان كۈن ئۈچۈن﴾ يەنى بەندىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە قارىتا جەننەتكە ياكى دوزاخقا ھۆكۈم قىلىنىدىغان كۈنگە تەخىر قىلىندى.

**14** ﴿ھۆكۈم چىقىرىلىدىغان كۈننىڭ نېمىلىكىنى﴾ يەنى ئۇنىڭ دەھشىتىنى ﴿قانداق بىلەلەيسەن؟﴾

**15** ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

**16** ﴿ئىلگىرىكىلەرنى﴾ يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن دۇنياغا ئازاب ئەۋەتىش ئارقىلىق ﴿ھالاك قىلمىدۇقمۇ؟﴾

أَلَمْ نَخْلُقكُّم مِّن مَّآءٍ مَّهِينٍ ﴿٢٠﴾ فَجَعَلْنَٰهُ فِى قَرَارٍ مَّكِينٍ ﴿٢١﴾ إِلَىٰ قَدَرٍ مَّعْلُومٍ ﴿٢٢﴾ فَقَدَرْنَا فَنِعْمَ ٱلْقَٰدِرُونَ ﴿٢٣﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٢٤﴾ أَلَمْ نَجْعَلِ ٱلْأَرْضَ كِفَاتًا ﴿٢٥﴾ أَحْيَآءً وَأَمْوَٰتًا ﴿٢٦﴾ وَجَعَلْنَا فِيهَا رَوَٰسِىَ شَٰمِخَٰتٍ وَأَسْقَيْنَٰكُم مَّآءً فُرَاتًا ﴿٢٧﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٢٨﴾ ٱنطَلِقُوٓا۟ إِلَىٰ مَا كُنتُم بِهِۦ تُكَذِّبُونَ ﴿٢٩﴾ ٱنطَلِقُوٓا۟ إِلَىٰ ظِلٍّ ذِى ثَلَٰثِ شُعَبٍ ﴿٣٠﴾ لَّا ظَلِيلٍ وَلَا يُغْنِى مِنَ ٱللَّهَبِ ﴿٣١﴾ إِنَّهَا تَرْمِى بِشَرَرٍ كَٱلْقَصْرِ ﴿٣٢﴾ كَأَنَّهُۥ جِمَٰلَتٌ صُفْرٌ ﴿٣٣﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٣٤﴾ هَٰذَا يَوْمُ لَا يَنطِقُونَ ﴿٣٥﴾ وَلَا يُؤْذَنُ لَهُمْ فَيَعْتَذِرُونَ ﴿٣٦﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٣٧﴾ هَٰذَا يَوْمُ ٱلْفَصْلِ ۖ جَمَعْنَٰكُمْ وَٱلْأَوَّلِينَ ﴿٣٨﴾ فَإِن كَانَ لَكُمْ كَيْدٌ فَكِيدُونِ ﴿٣٩﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٤٠﴾ إِنَّ ٱلْمُتَّقِينَ فِى ظِلَٰلٍ وَعُيُونٍ ﴿٤١﴾ وَفَوَٰكِهَ مِمَّا يَشْتَهُونَ ﴿٤٢﴾ كُلُوا۟ وَٱشْرَبُوا۟ هَنِيٓـًٔا بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ ﴿٤٣﴾ إِنَّا كَذَٰلِكَ نَجْزِى ٱلْمُحْسِنِينَ ﴿٤٤﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٤٥﴾ كُلُوا۟ وَتَمَتَّعُوا۟ قَلِيلًا إِنَّكُم مُّجْرِمُونَ ﴿٤٦﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٤٧﴾ وَإِذَا قِيلَ لَهُمُ ٱرْكَعُوا۟ لَا يَرْكَعُونَ ﴿٤٨﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿٤٩﴾ فَبِأَىِّ حَدِيثٍۭ بَعْدَهُۥ يُؤْمِنُونَ ﴿٥٠﴾

17 ﴿ئاندىن ئۇلارغا ئەگەشتۈرۈپ كېيىنكىلەرنى﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلغان مەككە كاپىرلىرى ۋە ئەگەشكۈچىلىرىنى ﴿ھالاك قىلدۇق﴾.

18 ﴿گۇناھكارلارنى مۇشۇنداق قىلىمىز﴾ يەنى جازالايمىز.

19 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

20 ﴿سىلەرنى بىز ئاجىز مەنىدىن ياراتمىدۇقمۇ؟﴾

21،22 ﴿ئۇنى بىز مەلۇم ۋاقىتقىچە﴾ يەنى توققۇز ئاي توشۇپ تۇغۇلغۇچە ﴿پۇختا ئارامگاھ﴾ يەنى بەچچىدان ﴿دا قىلدۇق﴾.

23 ﴿بىز﴾ ئۇنى ئابىمەنىدىن يارىتىشقا ﴿قادىر بولدۇق، بىز﴾ ئۇنىڭ ئەزالىرى ۋە ئالاھىدىلىكلىرىنى بىز خالىغان ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە يارىتىشقا ﴿نېمىدېگەن ياخشى قادىر بولغۇچىمىز!﴾

24 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

25 ﴿زېمىننى بىز ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان قىلمىدۇقمۇ؟﴾

26 يەنى تېشىدا ﴿تىرىكلەرنى ۋە﴾ ئىچىدە ﴿ئۆلۈكلەرنى﴾ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان قىلمىدۇقمۇ؟

27 ﴿بىز زېمىنغا ئېگىز تاغلارنى ئورناتتۇق، سىلەرنى تاتلىق سۇ بىلەن سۇغاردۇق﴾ بۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەۋەتكەندىنمۇ ھەيران قالارلىقتۇ؟!

28 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

29،30 ئۇلارغا دوزاخ مۇئەككەللىرى: ﴿سىلەر﴾ دۇنيادىكى چېغىڭلاردا ﴿ئىنكار قىلغان﴾ دوزاخ ﴿ئازابىغا بېرىڭلار﴾، دوزاخنىڭ ئىسسىقى چىقىپ يۇقىرىدا ئۈچكە بۆلۈنگەن ﴿ئۈچ شاخلىق سايىگە بېرىڭلار﴾ دەيدۇ.

31 ﴿ئۇ سايە﴾ جەھەننەمنىڭ تۈتۈنى بولۇپ، كىشىنى ﴿سەگىدەتمەيدۇ﴾، جەھەننەمنىڭ ﴿يالقۇنىنىمۇ توسمايدۇ﴾ شۇ ھالەتتە ھەتتا ھېساب ئاخىرلاشقىچە تۇرىدۇ.

32 ﴿ئۇ يالقۇن قەسىردەك﴾ (چوڭ) ﴿ئۇچقۇنلارنى چىقىرىدۇ﴾.

33 ﴿ئۇ ئۇچقۇنلار قارا ـ سېرىق تۆگىلەرگە ئوخشايدۇ﴾ بەزى تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دەيدۇ: ئادەتتە ئۇچقۇنلارنىڭ ئۇچۇپ چۈشكەندىن كېيىنكى قالدۇقلىرىنىڭ رەڭگى قارا ـ سېرىق تۆگىلەرنىڭ رەڭگىگە ئوخشايدۇ.

34 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

35 ﴿بۇ كۈندە ئۇلار سۆز قىلالمايدۇ﴾.

36 ﴿ئۇلارنىڭ ئۆزرە ئېيتىشىغا ئىزنى بېرىلمەيدۇ﴾.

37 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

38 ئۇلارغا: ﴿بۇ﴾ خالايىقنىڭ ئارىسىدا ﴿ھۆكۈم چىقىرىلىدىغان كۈندۇر﴾، ئۇ كۈندە ﴿سىلەرنى ۋە ئاۋۋالقىلارنى﴾ يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرنى ئاراڭلاردا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن ﴿يىغىمىز﴾ دېيىلىدۇ.

39 ﴿ئەگەر﴾ ئازابتىن قۇتۇلۇشقا ﴿بىرەر چارەڭلار بولسا، چارە قىلىپ بېقىڭلار﴾.

40 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

41،42 ﴿شۈبھىسىزكى، تەقۋادارلار سايىلەردىن، بۇلاقلاردىن ۋە كۆڭلى تارتقان مېۋىلەردىن بەھرىمەن بولىدۇ﴾.

43 ئۇلارغا: ﴿دۇنيادا قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىڭلار ئۈچۈن خۇشال ـ خۇرام يەڭلار ۋە ئىچىڭلار﴾ دېيىلىدۇ.

44 ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى مۇشۇنداق مۇكاپاتلايمىز﴾.

45 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

46 كۇففارلارغا: ﴿(دۇنيانىڭ لەززەتلىرىدىن) ۋاقىتلىق يەڭلار ۋە بەھرىمەن بولۇڭلار، شۈبھىسىزكى، سىلەر﴾ اللّٰه قا شېرىك كەلتۈرگەن ﴿گۇناھكارسىلەر﴾ دېيىلىدۇ.

47 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

48 ﴿ئۇلارغا: رۇكۇ قىلىڭلار﴾ يەنى ناماز ئوقۇڭلار ﴿دېيىلسە، ئۇلار رۇكۇ قىلمايدۇ﴾ يەنى ناماز ئوقۇمايدۇ.

49 ﴿بۇ كۈندە (ئۇ كۈننى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

50 ﴿ئۇلار﴾ شانلىق دەلىللەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، پاساھەت ـ بالاغەتتە ئەڭ يۇقىرى بولغان بۇ قۇرئانغا ئىشەنمىسە ﴿باشقا قايسى سۆزگە ئىشىنىدۇ﴾.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

## 78 ـ سۈرە نەبە

مەككىدە نازىل بولغان، 40 ئايەت.

سُورَةُ النَّبَإِ — ترتيبها ٧٨ — آياتها ٤٠

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

عَمَّ يَتَسَاءَلُونَ ﴿١﴾ عَنِ النَّبَإِ الْعَظِيمِ ﴿٢﴾ الَّذِي هُمْ فِيهِ مُخْتَلِفُونَ ﴿٣﴾ كَلَّا سَيَعْلَمُونَ ﴿٤﴾ ثُمَّ كَلَّا سَيَعْلَمُونَ ﴿٥﴾ أَلَمْ نَجْعَلِ الْأَرْضَ مِهَادًا ﴿٦﴾ وَالْجِبَالَ أَوْتَادًا ﴿٧﴾ وَخَلَقْنَاكُمْ أَزْوَاجًا ﴿٨﴾ وَجَعَلْنَا نَوْمَكُمْ سُبَاتًا ﴿٩﴾ وَجَعَلْنَا اللَّيْلَ لِبَاسًا ﴿١٠﴾ وَجَعَلْنَا النَّهَارَ مَعَاشًا ﴿١١﴾ وَبَنَيْنَا فَوْقَكُمْ سَبْعًا شِدَادًا ﴿١٢﴾ وَجَعَلْنَا سِرَاجًا وَهَّاجًا ﴿١٣﴾ وَأَنْزَلْنَا مِنَ الْمُعْصِرَاتِ مَاءً ثَجَّاجًا ﴿١٤﴾ لِنُخْرِجَ بِهِ حَبًّا وَنَبَاتًا ﴿١٥﴾ وَجَنَّاتٍ أَلْفَافًا ﴿١٦﴾ إِنَّ يَوْمَ الْفَصْلِ كَانَ مِيقَاتًا ﴿١٧﴾ يَوْمَ يُنْفَخُ فِي الصُّورِ فَتَأْتُونَ أَفْوَاجًا ﴿١٨﴾ وَفُتِحَتِ السَّمَاءُ فَكَانَتْ أَبْوَابًا ﴿١٩﴾ وَسُيِّرَتِ الْجِبَالُ فَكَانَتْ سَرَابًا ﴿٢٠﴾ إِنَّ جَهَنَّمَ كَانَتْ مِرْصَادًا ﴿٢١﴾ لِلطَّاغِينَ مَآبًا ﴿٢٢﴾ لَابِثِينَ فِيهَا أَحْقَابًا ﴿٢٣﴾ لَا يَذُوقُونَ فِيهَا بَرْدًا وَلَا شَرَابًا ﴿٢٤﴾ إِلَّا حَمِيمًا وَغَسَّاقًا ﴿٢٥﴾ جَزَاءً وِفَاقًا ﴿٢٦﴾ إِنَّهُمْ كَانُوا لَا يَرْجُونَ حِسَابًا ﴿٢٧﴾ وَكَذَّبُوا بِآيَاتِنَا كِذَّابًا ﴿٢٨﴾ وَكُلَّ شَيْءٍ أَحْصَيْنَاهُ كِتَابًا ﴿٢٩﴾ فَذُوقُوا فَلَنْ نَزِيدَكُمْ إِلَّا عَذَابًا ﴿٣٠﴾

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اﷲ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** مۇشرىكلار ئۆز ـ ئارا نېمە توغرۇلۇق ﴿سورىشىدۇ؟﴾ ئەينى ۋاقىتتا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك كېلىپ، ئۇ كىشىلەرگە اﷲ نىڭ بىرلىكىنى، ئىنسانلارنىڭ ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلغاندا ۋە ئۇلارغا قۇرئاننى تىلاۋەت قىلىپ بەرگەندە، مەككە مۇشرىكلىرى ئۆز ـ ئارا: مۇھەممەدكە نېمە بولغاندۇ؟ ئېلىپ كەلگىنى نېمىدۇ؟ دەپ سوراشتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت نازىل بولدى.

**2** ﴿ئۇلار چوڭ بىر خەۋەر﴾ يەنى قىيامەت توغرۇلۇق ﴿سورىشىدۇ﴾ يەنى قۇرئان كەرىمدىن ئىبارەت چوڭ خەۋەر ھەققىدە سورىشىدۇ. چۈنكى قۇرئان كەرىم اﷲ تائالانىڭ بىرلىكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ۋە ھېساب كۈنىنىڭ چوقۇم بولىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلىدۇ.

**3** ﴿ئۇلار بۇ توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشقۇچىلاردۇر﴾ ئۇلار قۇرئان ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ، بەزىسى: بۇ سېھىردۇر دېسە، بەزىسى: بۇ شېئىر دېدى. يەنە بەزىسى: كاھىنلىق دېسە، بەزىسى: قەدىمكىلەرنىڭ ھېكايىلىرى دېدى.

**4** ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس﴾ قىيامەت ئۇلارنىڭ ئويلىغىنىدەك يالغان ئەمەس، ﴿ئۇلار﴾ ھەقىقىي ئەھۋالنى ﴿كەلگۈسىدە بىلىدۇ﴾.

**5** يۇقىرىقى رەددىيەنى يەنە بىر قېتىم تەكرارلاپ مۇنداق دېدى: ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇلار (بېشىغا كەلگەن ئازابنى) كەلگۈسىدە بىلىدۇ﴾.

**6** زېمىننىڭ ئۈستىدە مۇقىملىشىشىڭلار ۋە كەڭ تۈزلەڭلىكلەرگە زىرائەت تېرىپ پايدىلىنىشىڭلار ئۈچۈن﴿ زېمىننى بىسات قىلمىدۇقمۇ؟﴾.

**7** زېمىننىڭ تەۋرەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن﴿ تاغلارنى قوزۇق قىلمىدۇقمۇ؟﴾

**8** ﴿سىلەرنى ئەر ـ ئايال قىلىپ ياراتتۇق﴾.

**9** بەدىنىڭلار ھەرىكەتتىن توختاپ ئارام ئالسۇن دەپ ﴿ئۇيقۇنى سىلەرنىڭ (بەدىنىڭلار ئۈچۈن) راھەت قىلدۇق﴾.

**10** خۇددى كىيىم ـ كېچەك بەدىنىڭلارنى يېپىپ تۇرغاندەك، قاراڭغۇلۇقنىڭ سىلەرنى يوشۇرۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن ﴿كېچىنى لىباس قىلدۇق﴾.

**11** اﷲ تەقسىم قىلىپ بەرگەن رىزىقنى تەلەپ قىلىشىڭلار ئۈچۈن ﴿كۈندۈزنى (سىلەر) تىرىكچىلىك قىلىدىغان (ۋاقىت) قىلدۇق﴾.

**12** ﴿ئۈستۈڭلاردا مۇستەھكەم يەتتە ئاسماننى بىنا قىلدۇق﴾. بۇ يەردە يەتتە ئاسمان دېيىشتىكى مەقسەت يارىتىلغان نەرسىنىڭ مۇستەھكەم ۋە مۇكەممەللىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر.

**13** ﴿(سىلەر ئۈچۈن) يېنىپ تۇرغان چىراغنى (كۈننى) ياراتتۇق﴾.

**14،15،16**، ﴿ئاشلىقلارنى، ئوت ـ چۆپلەرنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بۇلۇتلاردىن مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردۇق﴾.

**17** ﴿قىيامەت كۈنى ھەقىقەتەن (مۇكاپاتلاش ۋە جازالاش) ۋاقتىدۇر﴾. يەنى ئۇ كۈن پۈتۈن خەلققە ۋەدە قىلىنغان ئاخىرەت كۈنىدىكى مۇكاپاتلاش ۋە جازالاش كۈنىدۇر.

**18** ﴿ئۇ كۈنى سۇر چېلىنىدۇ﴾ بۇ سۇر بولسا، ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام چالىدىغان مۆڭگۈز بولۇپ، ئۇ چاغدا ﴿سىلەر توپ ـ توپ بولۇپ كېلىسىلەر﴾.

**19** پەرىشتىلەرنىڭ چۈشىشى ئۈچۈن ﴿ئاسمان ئېچىلىپ نۇرغۇن ئىشىكلەر پەيدا بولىدۇ﴾.

**20** ﴿تاغلار ھەرىكەتلەندۈرۈلۈپ سەرابتەك بولۇپ قالىدۇ﴾ يەنى تاغلار توزۇپ يىراقتىن قارىغۇچىغا سۇدەك تۇيۇلىدۇ .

**21** قىلغان ئەسكىلىكلىرىگە جازا بېرىش ئۈچۈن ﴿جەھەننەم ھەقىقەتەن (كۇففارلارنى) كۈتۈپ تۇرىدۇ﴾.

**22** ﴿جەھەننەم، شۈبھىسىزكى، گۇناھكارلارنىڭ جايىدۇر﴾.

**23** ﴿ئۇلار جەھەننەمدە ئۇزاق مۇددەت قالىدۇ﴾. يەنى مەڭگۈ قالىدۇ.

إِنَّ لِلۡمُتَّقِينَ مَفَازًا ﴿٣١﴾ حَدَآئِقَ وَأَعۡنَٰبٗا ﴿٣٢﴾ وَكَوَاعِبَ أَتۡرَابٗا ﴿٣٣﴾ وَكَأۡسٗا دِهَاقٗا ﴿٣٤﴾ لَّا يَسۡمَعُونَ فِيهَا لَغۡوٗا وَلَا كِذَّٰبٗا ﴿٣٥﴾ جَزَآءٗ مِّن رَّبِّكَ عَطَآءً حِسَابٗا ﴿٣٦﴾ رَّبِّ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِ وَمَا بَيۡنَهُمَا ٱلرَّحۡمَٰنِۖ لَا يَمۡلِكُونَ مِنۡهُ خِطَابٗا ﴿٣٧﴾ يَوۡمَ يَقُومُ ٱلرُّوحُ وَٱلۡمَلَٰٓئِكَةُ صَفّٗاۖ لَّا يَتَكَلَّمُونَ إِلَّا مَنۡ أَذِنَ لَهُ ٱلرَّحۡمَٰنُ وَقَالَ صَوَابٗا ﴿٣٨﴾ ذَٰلِكَ ٱلۡيَوۡمُ ٱلۡحَقُّۖ فَمَن شَآءَ ٱتَّخَذَ إِلَىٰ رَبِّهِۦ مَـَٔابًا ﴿٣٩﴾ إِنَّآ أَنذَرۡنَٰكُمۡ عَذَابٗا قَرِيبٗا يَوۡمَ يَنظُرُ ٱلۡمَرۡءُ مَا قَدَّمَتۡ يَدَاهُ وَيَقُولُ ٱلۡكَافِرُ يَٰلَيۡتَنِي كُنتُ تُرَٰبَۢا ﴿٤٠﴾

## سُورَةُ النَّازِعَاتِ

ترتيبها ٧٩ — آياتها ٤٦

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلنَّٰزِعَٰتِ غَرۡقٗا ﴿١﴾ وَٱلنَّٰشِطَٰتِ نَشۡطٗا ﴿٢﴾ وَٱلسَّٰبِحَٰتِ سَبۡحٗا ﴿٣﴾ فَٱلسَّٰبِقَٰتِ سَبۡقٗا ﴿٤﴾ فَٱلۡمُدَبِّرَٰتِ أَمۡرٗا ﴿٥﴾ يَوۡمَ تَرۡجُفُ ٱلرَّاجِفَةُ ﴿٦﴾ تَتۡبَعُهَا ٱلرَّادِفَةُ ﴿٧﴾ قُلُوبٞ يَوۡمَئِذٖ وَاجِفَةٌ ﴿٨﴾ أَبۡصَٰرُهَا خَٰشِعَةٞ ﴿٩﴾ يَقُولُونَ أَءِنَّا لَمَرۡدُودُونَ فِي ٱلۡحَافِرَةِ ﴿١٠﴾ أَءِذَا كُنَّا عِظَٰمٗا نَّخِرَةٗ ﴿١١﴾ قَالُواْ تِلۡكَ إِذٗا كَرَّةٌ خَاسِرَةٞ ﴿١٢﴾ فَإِنَّمَا هِيَ زَجۡرَةٞ وَٰحِدَةٞ ﴿١٣﴾ فَإِذَا هُم بِٱلسَّاهِرَةِ ﴿١٤﴾ هَلۡ أَتَىٰكَ حَدِيثُ مُوسَىٰٓ ﴿١٥﴾

**24** ﴿ئۇلار جەھەننەمدە (جەھەننەمنىڭ ھارارىتىنى يېنىكلىتىلگەن) بىرەر سوۋۇنلۇككە ۋە (تەشنالىقنى قاندۇرىدىغان) بىرەر ئىچىملىككە ئېرىشەلمەيدۇ﴾.

**25** ﴿ئۇلارنىڭ ئېرىشىدىغىنى پەقەت يۇقىرى ھارارەتلىك قايناقسۇ ۋە يىرىڭدىنلا ئىبارەت بولىدۇ﴾.

**26** ﴿بۇ (ئۇلارغا بېرىلىدىغان) مۇۋاپىق جازادۇر﴾ يەنى دۇنيادا شېرىكتىنمۇ چوڭ گۇناھ يوق، شۇنداقلا جەھەننەم ئازابىدىنمۇ ئېغىر ئازاب يوق. دېمەك، گۇناھقا چۇشلۇق جازا بار.

**27** ﴿چۈنكى ئۇلار (قىلمىشلىرىدىن) ھېساب ئېلىنىشتىن قورقمايتتى﴾ يەنى ئۇلار قىيامەت كۈنىگە ئىشەنمىگەچكە، ساۋاپمۇ ئۈمىد قىلمايتتى ۋە ھېساب ئېلىنىشتىنمۇ قورقمايتتى.

**28** ﴿ھەمدە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى قاتتىق ئىنكار قىلاتتى﴾.

**29** ﴿ھەر نەرسىنى تولۇق خاتىرىلەپ قويىمىز﴾.

**30** ئۇلارغا ئېيتىمىزكى ﴿تېتىڭلار! سىلەرگە پەقەت ئازابنىلا زىيادە قىلىمىز﴾.

**31** ﴿شۈبھىسىزكى، تەقۋادارلار نېئمەتكە ئېرىشىدۇ﴾.

**32** ئۇ نېئمەت ﴿باغلار، ئۈزۈملەردۇر﴾

**33** ﴿تەڭتۇش قىزلاردۇر﴾.

**34** شاراب بىلەن ﴿تولدۇرۇلغان جاملاردۇر﴾.

**35** ﴿ئۇلار جەننەتتە يالغان سۆز، بىھۇدە سۆز ئاڭلىمايدۇ﴾.

**36** ئەنە شۇلار ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ بەرگەن مۇكاپاتى، يېتەرلىك ئاتاسىدۇر﴾.

**37**. ﴿ئۇ ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر. (ئۇ كۈندە ھېچ كىشى) ئۇنىڭغا سۆز قىلىشقا قادىر بولالمايدۇ﴾.

**38** ﴿جىبرىئىل ۋە پەرىشتىلەر سەپ بولۇپ تۇرۇپ كېتىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەتتە)، ئۇلار (نىڭ ئارىسىدا) مېھرىبان اللە نىڭ ئىزنىگە ئېرىشكەن ۋە توغرا سۆزنى قىلغانلاردىن باشقا ھېچ ئەھەدىنىڭ سۆز قىلىشىغا بولمايدۇ﴾.

**39** ﴿ئەنە شۇ چوقۇم بولىدىغان كۈندۇر. كىمكى (ئىمان بىلەن، ياخشى ئەمەل بىلەن) پەرۋەردىگارىغا قايتىدىغان يولنى تۇتۇشنى خالىسا (تۇتسۇن)﴾.

**40** ﴿بىز سىلەرنى ھەقىقەتەن (يۇز بېرىشى) يېقىن بولغان ئازابتىن﴾ يەنى ئاخىرەت ئازابىدىن ﴿ئاگاھلاندۇردۇق، ئۇ كۈندە كىشى ئىلگىرى قىلغان ئەمەللىرىنى كۆرىدۇ. كاپىر:﴾ اللە نىڭ ئۇنىڭغا تەييارلاپ قويغان ئازابىنى كۆرۈپ ﴿كاشكى مەن تۇپراق بولۇپ كەتسەمچۇ! دەيدۇ﴾.

## 79 ـ سۈرە نازىئات

مەككىدە نازىل بولغان، 46 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** كۇففارلارنىڭ جانلىرىنى ﴿قاتتىق تارتىپ ئالغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾،

**2** مۆئمىنلەرنىڭ جانلىرىنى ﴿سىلىق ئالغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾،

**3** اللە نىڭ ئەمرىنى ئاسماندىن خۇددى غەۋۋاس دېڭىزغا شۇڭغىغاندەك ﴿تېز ئېلىپ چۈشكۈچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾،

**4** اللە نىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشتا بەسلىشىپ، مۆئمىنلەرنىڭ جانلىرىنى ئېلىپ جەننەتكە ﴿ئىلگىرىلىگۈچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾،

**5** اللە نىڭ ئەمرى بىلەن ﴿كائىناتنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى﴾ سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، سىلەردىن چوقۇم ھېساب ئېلىنىدۇ.

**6** ﴿بۇ كۈندە﴾ يەنى بىرىنچى سۇر چېلىنغاندا ﴿پۈتۈن مەخلۇقاتلار ئۆلىدۇ﴾.

**7** ﴿ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا﴾ يەنى ئىككىنچى سۇر چېلىنغاندا، ھېساب بېرىش ئۈچۈن ﴿پۈتۈن مەخلۇقاتلار تىرىلىدۇ﴾.

**8** ﴿بۇ كۈندە دىللارنى﴾ يەنى كۇففارلارنىڭ دىللىرىنى ﴿قورقۇنچ باسىدۇ﴾.

إِذْ نَادَىٰهُ رَبُّهُۥ بِٱلْوَادِ ٱلْمُقَدَّسِ طُوًى ﴿١٦﴾ ٱذْهَبْ إِلَىٰ فِرْعَوْنَ إِنَّهُۥ طَغَىٰ ﴿١٧﴾
فَقُلْ هَل لَّكَ إِلَىٰٓ أَن تَزَكَّىٰ ﴿١٨﴾ وَأَهْدِيَكَ إِلَىٰ رَبِّكَ فَتَخْشَىٰ ﴿١٩﴾ فَأَرَىٰهُ
ٱلْءَايَةَ ٱلْكُبْرَىٰ ﴿٢٠﴾ فَكَذَّبَ وَعَصَىٰ ﴿٢١﴾ ثُمَّ أَدْبَرَ يَسْعَىٰ ﴿٢٢﴾ فَحَشَرَ
فَنَادَىٰ ﴿٢٣﴾ فَقَالَ أَنَا۠ رَبُّكُمُ ٱلْأَعْلَىٰ ﴿٢٤﴾ فَأَخَذَهُ ٱللَّهُ نَكَالَ ٱلْءَاخِرَةِ وَٱلْأُولَىٰٓ
﴿٢٥﴾ إِنَّ فِى ذَٰلِكَ لَعِبْرَةً لِّمَن يَخْشَىٰٓ ﴿٢٦﴾ ءَأَنتُمْ أَشَدُّ خَلْقًا أَمِ ٱلسَّمَآءُ ۚ بَنَىٰهَا
﴿٢٧﴾ رَفَعَ سَمْكَهَا فَسَوَّىٰهَا ﴿٢٨﴾ وَأَغْطَشَ لَيْلَهَا وَأَخْرَجَ ضُحَىٰهَا ﴿٢٩﴾
وَٱلْأَرْضَ بَعْدَ ذَٰلِكَ دَحَىٰهَآ ﴿٣٠﴾ أَخْرَجَ مِنْهَا مَآءَهَا وَمَرْعَىٰهَا ﴿٣١﴾
وَٱلْجِبَالَ أَرْسَىٰهَا ﴿٣٢﴾ مَتَٰعًا لَّكُمْ وَلِأَنْعَٰمِكُمْ ﴿٣٣﴾ فَإِذَا جَآءَتِ ٱلطَّآمَّةُ
ٱلْكُبْرَىٰ ﴿٣٤﴾ يَوْمَ يَتَذَكَّرُ ٱلْإِنسَٰنُ مَا سَعَىٰ ﴿٣٥﴾ وَبُرِّزَتِ ٱلْجَحِيمُ
لِمَن يَرَىٰ ﴿٣٦﴾ فَأَمَّا مَن طَغَىٰ ﴿٣٧﴾ وَءَاثَرَ ٱلْحَيَوٰةَ ٱلدُّنْيَا ﴿٣٨﴾ فَإِنَّ ٱلْجَحِيمَ
هِىَ ٱلْمَأْوَىٰ ﴿٣٩﴾ وَأَمَّا مَنْ خَافَ مَقَامَ رَبِّهِۦ وَنَهَى ٱلنَّفْسَ عَنِ ٱلْهَوَىٰ
﴿٤٠﴾ فَإِنَّ ٱلْجَنَّةَ هِىَ ٱلْمَأْوَىٰ ﴿٤١﴾ يَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلسَّاعَةِ أَيَّانَ مُرْسَىٰهَا
﴿٤٢﴾ فِيمَ أَنتَ مِن ذِكْرَىٰهَآ ﴿٤٣﴾ إِلَىٰ رَبِّكَ مُنتَهَىٰهَآ ﴿٤٤﴾ إِنَّمَآ أَنتَ مُنذِرُ
مَن يَخْشَىٰهَا ﴿٤٥﴾ كَأَنَّهُمْ يَوْمَ يَرَوْنَهَا لَمْ يَلْبَثُوٓا۟ إِلَّا عَشِيَّةً أَوْ ضُحَىٰهَا ﴿٤٦﴾

ترتيبها ٨٠ — سُورَةُ عَبَسَ — آياتها ٤٢

9 ﴿شۇ (دىللارنىڭ ئىگىلىرىنىڭ) كۆزلىرى (قورقۇنچتىن) تىكىلىپ قارىيالمايدۇ﴾
10 ﴿ئۇلار ئېيتىدۇ: راستلا بىز ئاۋۋالقى ھالىمىزغا قايتۇرۇلامدۇق؟﴾ يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلەمدۇق؟
11 ﴿ئۇ بىزنىڭ چىرىگەن سۆڭەك بولۇپ قالغان ۋاقتىمىز ئەمەسمۇ؟﴾
12 ﴿ئۇلار ئېيتتى: ئۇنداق بولىدىغان بولسا، بۇ (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش) زىيانلىق قايتىشتۇر﴾ يەنى بىز ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىدىغان بولساق، دوزاخ ئەھلى بولغانلىقىمىز ئۈچۈن زىيان تارتقۇچىلارمىز.
13،14 ﴿بىر سەيھە﴾ يەنى ئىسرافىلنىڭ ئىككىنچى قېتىملىق سۇر چېلىشى ﴿بىلەنلا ئۇلار﴾ يەنى جىمى خالايىق يەر ئاستىدىن ﴿زېمىننىڭ ئۈستىگە چىقىپ قالىدۇ﴾.
15 ﴿ساڭا مۇسانىڭ خەۋىرى كەلدىمۇ؟﴾ يەنى سەن مۇسا بىلەن فىرئەۋننىڭ قىسسىسىنى ئاڭلىدىڭمۇ؟
16 ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئۇنى پەرۋەردىگارى تۇۋا ناملىق مۇقەددەس ۋادىدا (مۇنداق دەپ) چاقىردى:﴾
17 ﴿سەن پىرئەۋننىڭ قېشىغا بارغىن، ئۇ ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشتى﴾.
18 ﴿ئۇنىڭغا: (كۇفرىدىن ۋە گۇناھلاردىن) پاك بولۇشنى خالامسەن﴾.
19 ﴿سېنى پەرۋەردىگارىڭنى تونۇشقا يېتەكلىشىمنى خالامسەن؟﴾ (ئۇنى تونۇساڭ پەرۋەردىگارىڭدىن) ﴿قورقىسەن ـ دە، (ياخشى ئەمەللەرنى قىلىسەن) دېگىن﴾.
20 ﴿مۇسا پىرئەۋنگە چوڭ مۆجىزىنى كۆرسەتتى﴾ بۇنى بەزىلەر: ھاسا، ـ دېسە، بەزىلەر: قول، ـ دەپ قارىغان.
21 ﴿پىرئەۋن (الله نىڭ پەيغەمبىرى مۇسانى) ئىنكار قىلدى ۋە (الله نىڭ ئەمرىگە) ئاسىيلىق قىلدى﴾.
22 ﴿ئاندىن پىرئەۋن (مۇسادىن) يۈز ئۆرۈپ (ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىشكە) كىرىشتى﴾.
23 ئۇ سېھىرگەرلەرنى، ئەسكەرلىرىنى، تەۋەلىرىنى ﴿توپلىدى ھەم نىدا قىلىپ﴾
24 ﴿دېدى: مەن سىلەرنىڭ بۈيۈك پەرۋەردىگارىڭلار بولىمەن﴾.
25 ئاڭلىغانلارنىڭ ئىبرەت ئېلىشى ئۈچۈن ﴿الله ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابى﴾ يەنى دۇنيادا غەرق قىلىش، ئاخىرەتتە دوزاخقا سېلىش ﴿بىلەن جازالىدى﴾.
26 ﴿شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله دىن قورقىدىغانلار بۇنىڭدىن ئىبرەت ئالىدۇ﴾.
27 ﴿سىلەرنى يارىتىش مۇشكۇلمۇ؟ ياكى ئاسماننى يارىتىش مۇشكۇلمۇ؟﴾ يەنى ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن سىلەرنى تىرىلدۈرۈش ئاسانمۇ ياكى قارىغۇچى ئۈچۈن شۇنداق كاتتا ۋە شۇنداق ئىنچىكە يارىتىلغان ئاسماننى يارىتىش ئاسانمۇ؟ ﴿الله ئاسماننى ياراتتى﴾.
28 ﴿ئۇنىڭ ئېگىزلىكىنى يۈكسەك قىلدى ۋە كەم ـ كۈتىسىز قىلدى﴾.
29 ﴿ئۇنىڭ كېچىسىنى قاپقاراڭغۇ، كۈندۈزىنى يوپيورۇق قىلدى﴾.
30 ﴿شۇنىڭدىن كېيىن زېمىننى (ئەھلى زېمىننىڭ تۇرۇشىغا لايىق قىلىپ) يايدى﴾.
31 ﴿زېمىندىن بۇلاقلارنى ئاقتۇردى، ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈردى﴾.
32 ﴿تاغلارنى (زېمىندا) مۇقىم قىلدى﴾.
33 ﴿الله تائالا ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى سىلەرنىڭ ۋە ھايۋانلىرىڭلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن (ياراتتى)﴾.
34 ﴿قىيامەت كەلگەندە﴾ يەنى ئىككىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنىپ، جەننەت ئەھلى جەننەتكە، دوزاخ ئەھلى دوزاخقا تاپشۇرۇلغان،
35 ﴿(شۇ) كۈندە ئىنسان (ياخشى ـ يامان) قىلمىشلىرىنى ئەسلەيدۇ﴾.
36 ﴿قارىغۇچىلارغا جەھەننەم ئوچۇق كۆرسىتىلىدۇ﴾. يەنى ھېچكىمگە مەخپىي بولمايدۇ.
37 ﴿كىمكى (كۇفرىدا، گۇناھتا) چېكىدىن ئاشىدىكەن﴾،
38 ﴿دۇنيا تىرىكچىلىكىنى (ئاخىرەتتىن) ئارتۇق كۆرىدىكەن﴾،
39 ﴿ئۇنىڭ جايى ھەقىقەتەن جەھەننەم بولىدۇ﴾.
40 ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا (سوراققا تارتىلىشتىن) قورقىدىغان، ئۆزىنى نەپسى خاھىشىغا بېرىلىشتىن﴾ يەنى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن ﴿چەكلىگەن ئادەمگە كەلسەك﴾،

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

عَبَسَ وَتَوَلَّىٰٓ ﴿١﴾ أَن جَآءَهُ ٱلْأَعْمَىٰ ﴿٢﴾ وَمَا يُدْرِيكَ لَعَلَّهُۥ يَزَّكَّىٰٓ ﴿٣﴾ أَوْ يَذَّكَّرُ فَتَنفَعَهُ ٱلذِّكْرَىٰٓ ﴿٤﴾ أَمَّا مَنِ ٱسْتَغْنَىٰ ﴿٥﴾ فَأَنتَ لَهُۥ تَصَدَّىٰ ﴿٦﴾ وَمَا عَلَيْكَ أَلَّا يَزَّكَّىٰ ﴿٧﴾ وَأَمَّا مَن جَآءَكَ يَسْعَىٰ ﴿٨﴾ وَهُوَ يَخْشَىٰ ﴿٩﴾ فَأَنتَ عَنْهُ تَلَهَّىٰ ﴿١٠﴾ كَلَّآ إِنَّهَا تَذْكِرَةٌ ﴿١١﴾ فَمَن شَآءَ ذَكَرَهُۥ ﴿١٢﴾ فِى صُحُفٍ مُّكَرَّمَةٍ ﴿١٣﴾ مَّرْفُوعَةٍ مُّطَهَّرَةٍۭ ﴿١٤﴾ بِأَيْدِى سَفَرَةٍ ﴿١٥﴾ كِرَامٍۭ بَرَرَةٍ ﴿١٦﴾ قُتِلَ ٱلْإِنسَٰنُ مَآ أَكْفَرَهُۥ ﴿١٧﴾ مِنْ أَىِّ شَىْءٍ خَلَقَهُۥ ﴿١٨﴾ مِن نُّطْفَةٍ خَلَقَهُۥ فَقَدَّرَهُۥ ﴿١٩﴾ ثُمَّ ٱلسَّبِيلَ يَسَّرَهُۥ ﴿٢٠﴾ ثُمَّ أَمَاتَهُۥ فَأَقْبَرَهُۥ ﴿٢١﴾ ثُمَّ إِذَا شَآءَ أَنشَرَهُۥ ﴿٢٢﴾ كَلَّا لَمَّا يَقْضِ مَآ أَمَرَهُۥ ﴿٢٣﴾ فَلْيَنظُرِ ٱلْإِنسَٰنُ إِلَىٰ طَعَامِهِۦٓ ﴿٢٤﴾ أَنَّا صَبَبْنَا ٱلْمَآءَ صَبًّا ﴿٢٥﴾ ثُمَّ شَقَقْنَا ٱلْأَرْضَ شَقًّا ﴿٢٦﴾ فَأَنۢبَتْنَا فِيهَا حَبًّا ﴿٢٧﴾ وَعِنَبًا وَقَضْبًا ﴿٢٨﴾ وَزَيْتُونًا وَنَخْلًا ﴿٢٩﴾ وَحَدَآئِقَ غُلْبًا ﴿٣٠﴾ وَفَٰكِهَةً وَأَبًّا ﴿٣١﴾ مَّتَٰعًا لَّكُمْ وَلِأَنْعَٰمِكُمْ ﴿٣٢﴾ فَإِذَا جَآءَتِ ٱلصَّآخَّةُ ﴿٣٣﴾ يَوْمَ يَفِرُّ ٱلْمَرْءُ مِنْ أَخِيهِ ﴿٣٤﴾ وَأُمِّهِۦ وَأَبِيهِ ﴿٣٥﴾ وَصَٰحِبَتِهِۦ وَبَنِيهِ ﴿٣٦﴾ لِكُلِّ ٱمْرِئٍ مِّنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ ﴿٣٧﴾ وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ مُّسْفِرَةٌ ﴿٣٨﴾ ضَاحِكَةٌ مُّسْتَبْشِرَةٌ ﴿٣٩﴾ وَوُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ عَلَيْهَا غَبَرَةٌ ﴿٤٠﴾ تَرْهَقُهَا قَتَرَةٌ ﴿٤١﴾ أُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلْكَفَرَةُ ٱلْفَجَرَةُ ﴿٤٢﴾

41 ﴿ھەقىقەتەن ئۇنىڭ جايى جەننەت بولىدۇ﴾.

42 ﴿ئۇلار سەندىن قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ﴾.

43 ﴿سەن ئۇنى قانداقمۇ بايان قىلىپ بېرەلەيسەن؟﴾ سەن ئۇنى بىلمەيسەن.

44 ﴿ئۇنى بىلىش پەرۋەردىگارىڭغا خاستۇر﴾ يەنى ئۇنى اللە تىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ.

45 ﴿سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت قىيامەتتىن قورقىدىغان ئادەمنى ئاگاھلاندۇرۇشتۇر﴾.

46 ﴿ئۇلار قىيامەتنى كۆرگەن كۈندە، گويا ئۆزلىرىنى (دۇنيادا) پەقەت بىر كەچقۇرۇن ياكى بىر ئەتىگەن تۇرغاندەك (گۇمان قىلىدۇ)﴾.

## 80 ـ سۈرە ئەبەسە

مەككىدە نازىل بولغان، 42 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1،2 ﴿يېنىغا ئەما كەلگەنلىكى ئۈچۈن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) تەرىنى تۈردى ۋە يۈزىنى ئۆرۈۋالدى﴾ ئەينى ۋاقىتتا، قۇرەيشنىڭ كاتتىلىرىدىن بىر قانچە كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىسلامغا كىرىپ قېلىشىنى ئۈمىد قىلىپ تۇراتتى. دەل شۇ چاغدا، ساھابىلارنىڭ ياخشىلىرىدىن ئابدۇللاھ ئىبنى مەكتۇم دېگەن ئەما ساھابە كېلىپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئۆزلىرىنىڭ سۆھبىتىنى ئۈزۈپ قويۇشىدىن ئەنسىرەپ يۈزىنى ئۆرۈۋالدى. شۇنىڭ بىلەن، اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

3 ئى مۇھەممەد! ﴿نېمە بىلىسەن؟ (بەلكى) ئۇ (سەندىن ئالغان مەرىپەت بىلەن گۇناھلىرىدىن) پاكلىنىشى مۇمكىن﴾.

4 ﴿ياكى ۋەز ـ نەسىھەت ئاڭلاپ ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشى مۇمكىن﴾.

5،6 ﴿ئۆزىنى (ئىماندىن) بىھاجەت ھېسابلايدىغان ئادەمگە كەلسەك، سەن ئۇنىڭغا يۈزلىنىسەن﴾ يەنى ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىپ، تەبلىغ قىلىشقا كۆڭۈل بۆلىسەن.

7 ﴿ئۇ﴾ كۇفرىدىن، گۇناھلاردىن ﴿پاكلانمىسا، ساڭا نېمە زىيىنىدى﴾ بۇنىڭدەك كاپىرلارنىڭ ئىشىغا كۆڭۈل بۆلۈپ كەتمىگىن. سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت يەتكۈزۈپلا قويۇش.

9،8 ﴿سەندىن مەرىپەت تىلەپ، اللە دىن قورققان ھالدا يۈگۈرۈپ كەلگەن كىشىگە كەلسەك﴾.

10 ﴿سەن ئۇنىڭغا قارىماي قويىسەن﴾.

11 ﴿(بۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنداق قىلمىغىن. بۇ ئايەتلەر ۋەزدۇر﴾.

12 ﴿خالىغان ئادەم ئۇنىڭدىن ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدۇ﴾.

13،14 ﴿ئۇ﴾ يەنى قۇرئاندىكى سۈرە ۋە ئايەتلەر ﴿قىممەتلىك، (قەدرى) يۇقىرى پاك سەھىپىلەرگە يېزىلغاندۇر﴾ يەنى ئۇ اللە نىڭ ئالدىدا قىممەتلىكتۇر، ئۇ پەقەت پاك ئادەملەرلا تۇتالايدىغان، شەيتان ۋە كاپىرلاردىن ساقلانغان پاك كىتابتۇر.

16 ،15 ﴿(ئۇ) ھۆرمەتلىك ياخشى (پەرىشتىلەردىن بولغان) پۈتۈكچىلەرنىڭ قولىدىدۇر﴾.

17 ﴿ئىنسانغا لەنەت بولسۇنكى، ئۇ ئەجەب كاپىر بولدى!﴾

18 ﴿اللە ئۇنى نېمىدىن ياراتتى؟﴾.

19 ﴿اللە ئۇنى ئابىمەنىدىن ياراتتى﴾ يەنى ئۇنىڭغا قول، پۇت، كۆز ۋە باشقا ئەزالار تولۇق يارىتىلىپ بولغۇچە ﴿اللە ئۇنى بىر قانچە باسقۇچلارغا بۆلۈپ پەيدىن ـ پەي ياراتتى﴾.

20 ﴿ئاندىن ئۇنىڭغا﴾ ياخشىلىق ياكى يامانلىققا ئېرىشىش ئۈچۈن ماغار ﴿يولىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى﴾.

21 ﴿ئاندىن ئۇنى ۋاپات قىلدۇردى﴾ ئۇنى يىرتقۇچ ھايۋانلار ۋە قۇشلار يەپ كېتىدىغان ئوچۇق زېمىنغا تاشلىنىدىغان قىلىپ قويماي، ئۇنى ئۆلۈغلاپ ﴿ئۇنىڭغا (كۆمۈلىدىغان) قەبرىنى بەرپا قىلدى﴾.

22 ﴿ئاندىن اللە ئۇنى خالىغان ۋاقىتتا تىرىلدۈرىدۇ﴾.

23 ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇ﴾ ئىنساننىڭ ئاز قىسمىدىن باشقا، بەزىلىرى كاپىرلىق قىلىش ۋە بەزىلىرى اللە قا ئاسىيلىق قىلىش ئارقىلىق ﴿اللە نىڭ بۇيرۇغانلىرىنى بەجا كەلتۈرمىدى﴾.

23 ﴿ئىنسان﴾ الله ئۇنىڭ ھايات قىلىشىنىڭ سەۋەبچىسى قىلىپ يارىتىپ بەرگەن ﴿ئۆزىنىڭ يېمەكلىكلىرىگە (ئىبرەت نەزىرى بىلەن) قارىسۇن﴾.

24 ﴿(بىز بۇلۇتتىن) زور مىقداردا يامغۇر ياغدۇردۇق﴾.

25 ﴿ئاندىن زېمىننى (ئۇنىڭدىن ئۆسۈملۈكلەرنى چىقىرىش بىلەن) ياردۇق﴾.

27 ـ 32 ﴿سىلەرنىڭ ۋە ھايۋانلىرىڭلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن، زېمىندا ئاشلىقلارنى، ئۈزۈمنى، ئوتياشلارنى، زەيتۇننى، خورمىنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى، تۈرلۈك مېۋىلەرنى، ئوت ـ چۆپلەرنى ئۆستۈردۇق﴾.

33 ﴿(قىيامەتنىڭ) قۇلاقنى گاس قىلغۇدەك قاتتىق ئاۋازى كەلگەن چاغدا (ھەممە ئادەم ئۆز ھالى بىلەن بولۇپ قالىدۇ)﴾.

34 ـ 36 ﴿ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە بالىلىرىدىن قاچىدۇ﴾ يۇقىرىدىكىلەر ئەڭ يېقىن تۇغقانلار، شۇنداقلا، مېھرىبانلىق ۋە كۆيۈمچانلىق قىلىشقا ئەڭ لايىق كىشىلەر بولۇپ، ئىنسان بۇ يېقىن تۇغقانلاردىن پەقەت قاتتىق قورقۇنچلۇق ھالەتتىلا قاچىدۇ.

37 ﴿ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ﴾ يەنى ھەرقانداق يېقىن تۇغقىنىنى كۆرگەندە ئۆزىدىن بىرەر ساۋابىنى سوراپ قىلىشىدىن ئەنسىرەپ، ئۇلار قاچىدۇ.

38 ـ 39 ﴿ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال ـ خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ﴾.

40 ـ 41 ﴿يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ ـ توزان بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ﴾.

42 ﴿بۇلار﴾ يەنى شۇ يۈزلىرىنى چاڭ ـ توزاڭ باسقان ۋە قارىداپ كەتكەنلەر ﴿بولسا كاپىرلاردۇر، فاجىرلاردۇر﴾.

## 81 ـ سۈرە تەكۋىر

مەككىدە نازىل بولغان، 29 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿كۈننىڭ نۇرى ئۆچكەن﴾ يەنى توپتەك يۇمىلاق بولۇپ قالغان ﴿چاغدا﴾،

2 ﴿يۇلتۇزلار﴾ نۇرى ئۆچۈپ ﴿تۆكۈلگەن چاغدا﴾،

3 ﴿تاغلار﴾ تىتىلىپ ھاۋادا ئۇچۇپ يۈرگەندىن كېيىن ﴿گۇمران بولغان چاغدا﴾،

4 ﴿بوغاز تۆگىلەر﴾ ئىگىلىرى تەرىپىدىن ﴿تاشلىۋېتىلگەن چاغدا﴾، بۇ ئايەتتە بوغاز تۆگىلەرنى زىكىر قىلىشتىكى سەۋەب، ئەينى چاغدا ئەڭ قىممەتلىك تۆگە بوغاز تۆگە ئىدى.قاتتىق قورقۇنچنىڭ سەۋەبىدىن شۇنداق قىممەتلىك تۆگىلەرمۇ ئىگە ـ چاقىسىز قالىدۇ.ـ دېمەكچى.

5 ﴿ياۋايى ھايۋانلار﴾ بىر ـ بىرىدىن قىساس ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ﴿توپلانغان چاغدا﴾،

6 ﴿دېڭىزلار ئوت بولۇپ لاۋۇلدىغان چاغدا﴾،

سُورَةُ التَّكۡوِيرِ — ترتيبها ٨١ — آياتها ٢٩

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا ٱلشَّمۡسُ كُوِّرَتۡ ١ وَإِذَا ٱلنُّجُومُ ٱنكَدَرَتۡ ٢ وَإِذَا ٱلۡجِبَالُ سُيِّرَتۡ ٣ وَإِذَا ٱلۡعِشَارُ عُطِّلَتۡ ٤ وَإِذَا ٱلۡوُحُوشُ حُشِرَتۡ ٥ وَإِذَا ٱلۡبِحَارُ سُجِّرَتۡ ٦ وَإِذَا ٱلنُّفُوسُ زُوِّجَتۡ ٧ وَإِذَا ٱلۡمَوۡءُۥدَةُ سُئِلَتۡ ٨ بِأَيِّ ذَنۢبٖ قُتِلَتۡ ٩ وَإِذَا ٱلصُّحُفُ نُشِرَتۡ ١٠ وَإِذَا ٱلسَّمَآءُ كُشِطَتۡ ١١ وَإِذَا ٱلۡجَحِيمُ سُعِّرَتۡ ١٢ وَإِذَا ٱلۡجَنَّةُ أُزۡلِفَتۡ ١٣ عَلِمَتۡ نَفۡسٞ مَّآ أَحۡضَرَتۡ ١٤ فَلَآ أُقۡسِمُ بِٱلۡخُنَّسِ ١٥ ٱلۡجَوَارِ ٱلۡكُنَّسِ ١٦ وَٱلَّيۡلِ إِذَا عَسۡعَسَ ١٧ وَٱلصُّبۡحِ إِذَا تَنَفَّسَ ١٨ إِنَّهُۥ لَقَوۡلُ رَسُولٖ كَرِيمٖ ١٩ ذِي قُوَّةٍ عِندَ ذِي ٱلۡعَرۡشِ مَكِينٖ ٢٠ مُّطَاعٖ ثَمَّ أَمِينٖ ٢١ وَمَا صَاحِبُكُم بِمَجۡنُونٖ ٢٢ وَلَقَدۡ رَءَاهُ بِٱلۡأُفُقِ ٱلۡمُبِينِ ٢٣ وَمَا هُوَ عَلَى ٱلۡغَيۡبِ بِضَنِينٖ ٢٤ وَمَا هُوَ بِقَوۡلِ شَيۡطَٰنٖ رَّجِيمٖ ٢٥ فَأَيۡنَ تَذۡهَبُونَ ٢٦ إِنۡ هُوَ إِلَّا ذِكۡرٞ لِّلۡعَٰلَمِينَ ٢٧ لِمَن شَآءَ مِنكُمۡ أَن يَسۡتَقِيمَ ٢٨ وَمَا تَشَآءُونَ إِلَّآ أَن يَشَآءَ ٱللَّهُ رَبُّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ٢٩

سُورَةُ الانفِطَارِ — ترتيبها ٨٢ — آياتها ٢٩

7 ﴿جانلار﴾ يەنى مۇئمىنلەرنىڭ جېنى ھۆر ـ پەرىلەر بىلەن، كاپىرلارنىڭ جېنى شەيتانلار بىلەن ﴿قوشۇلغان چاغدا﴾، ھەسەن مۇنداق دەيدۇ: ئۇ كۈندە ھەربىر جان ئۆز قاياشىغا قوشۇلىدۇ؛ يەھۇدىيلار يەھۇدىيغا، خرىستىئانلار خرىستىئانغا، مەجۇسىيلار مەجۇسىيلارغا، مۇناپىقلار مۇناپىقلارغا ۋە مۇسۇلمانلار مۇسۇلمانلارغا قوشۇلىدۇ.

8،9 ﴿تىرىك كۆمۈۋېتىلگەن قىزدىن: سەن قايسى گۇناھ بىلەن ئۆلتۈرۈلدۈڭ؟ ـ دەپ سورالغان چاغدا﴾، جاھىلىيەت زامانىنىڭ ئەرەبلىرى قىز پەرزەنتى تۇغۇلسا، ئار ـ نومۇس ياكى يوقسۇللۇقتىن قورقۇپ تىرىك پېتى كۆمۈۋېتەتتى. شۇڭا بۇ ئايەتتە بىگۇناھ قىزنى ئۆلتۈرگەن قاتىلنى سوئال ئارقىلىق قاتتىق ئەيىبلىدى.

10 ھېساب ئېلىش ئۈچۈن ﴿نامە ـ ئەماللار ئېچىلغان چاغدا﴾،

11 ﴿ئاسمان ئېچىپ تاشلانغان چاغدا﴾،

12 ﴿دوزاخ قىزىتىلغان چاغدا﴾،

13 ﴿جەننەت (تەقۋادارلارغا) يېقىنلاشتۇرۇلغان چاغدا﴾، بەزى تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دەيدۇ: بۇ، 12 خىل ھادىسە بولۇپ، مۇشۇ سۈرىنىڭ بىرىنچى ئايىتىدىن ئالتىنچى ئايىتىدە تىلغا ئېلىنغان ئالتىسى دۇنيادا ۋە يەتتىنچى ئايەتتىن باشلاپ يۇقىرىقى ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان ئالتىسى ئاخىرەتتە يۈز بېرىدۇ.

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا ٱلسَّمَآءُ ٱنفَطَرَتْ ﴿١﴾ وَإِذَا ٱلْكَوَاكِبُ ٱنتَثَرَتْ ﴿٢﴾ وَإِذَا ٱلْبِحَارُ فُجِّرَتْ ﴿٣﴾ وَإِذَا ٱلْقُبُورُ بُعْثِرَتْ ﴿٤﴾ عَلِمَتْ نَفْسٌ مَّا قَدَّمَتْ وَأَخَّرَتْ ﴿٥﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلْإِنسَٰنُ مَا غَرَّكَ بِرَبِّكَ ٱلْكَرِيمِ ﴿٦﴾ ٱلَّذِى خَلَقَكَ فَسَوَّىٰكَ فَعَدَلَكَ ﴿٧﴾ فِىٓ أَىِّ صُورَةٍ مَّا شَآءَ رَكَّبَكَ ﴿٨﴾ كَلَّا بَلْ تُكَذِّبُونَ بِٱلدِّينِ ﴿٩﴾ وَإِنَّ عَلَيْكُمْ لَحَٰفِظِينَ ﴿١٠﴾ كِرَامًا كَٰتِبِينَ ﴿١١﴾ يَعْلَمُونَ مَا تَفْعَلُونَ ﴿١٢﴾ إِنَّ ٱلْأَبْرَارَ لَفِى نَعِيمٍ ﴿١٣﴾ وَإِنَّ ٱلْفُجَّارَ لَفِى جَحِيمٍ ﴿١٤﴾ يَصْلَوْنَهَا يَوْمَ ٱلدِّينِ ﴿١٥﴾ وَمَا هُمْ عَنْهَا بِغَآئِبِينَ ﴿١٦﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا يَوْمُ ٱلدِّينِ ﴿١٧﴾ ثُمَّ مَآ أَدْرَىٰكَ مَا يَوْمُ ٱلدِّينِ ﴿١٨﴾ يَوْمَ لَا تَمْلِكُ نَفْسٌ لِّنَفْسٍ شَيْـًٔا ۖ وَٱلْأَمْرُ يَوْمَئِذٍ لِّلَّهِ ﴿١٩﴾

## سُورَةُ المُطَفِّفِين

ترتيبها ٨٣ — آياتها ٣٦

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَيْلٌ لِّلْمُطَفِّفِينَ ﴿١﴾ ٱلَّذِينَ إِذَا ٱكْتَالُوا۟ عَلَى ٱلنَّاسِ يَسْتَوْفُونَ ﴿٢﴾ وَإِذَا كَالُوهُمْ أَو وَّزَنُوهُمْ يُخْسِرُونَ ﴿٣﴾ أَلَا يَظُنُّ أُو۟لَٰٓئِكَ أَنَّهُم مَّبْعُوثُونَ ﴿٤﴾ لِيَوْمٍ عَظِيمٍ ﴿٥﴾ يَوْمَ يَقُومُ ٱلنَّاسُ لِرَبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٦﴾

14 نامە ـ ئەماللار ئېچىلغان چاغدا ﴿ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلغان﴾ ياخشى ـ يامان ﴿ئىشلىرىنى بىلىدۇ﴾.

15،16 ﴿كۈندۈزى﴾ كۈن نۇرىدا ﴿يوشۇرۇنغۇچى يۇلتۇزلار بىلەن﴾، ئۆز ئوقىدا سەير قىلىپ ﴿پاتىدىغان ۋاقتىدا يوشۇرۇنىدىغان يۇلتۇزلار بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾،

17 ﴿قاراڭغۇلۇقتا چۆمگەن كېچە بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾،

18 ﴿يورۇشقا باشلىغان سۇبھى بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾.

19 ﴿قۇرئان ھەقىقەتەن (الله نىڭ) ئىززەتلىك بىر ئەلچى﴾ جىبرىئىل ئارقىلىق نازىل قىلىنغان ﴿سۆزىدۇر﴾.

20 ﴿ئۇ (ئەلچى) كۈچلۈكتۇر، الله نىڭ دەرگاھىدا مەرتىۋىلىكتۇر﴾.

21 ﴿پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىدۇر. بۇ يەردە﴾ يەنى ئاسماندا ﴿ئۇ ئىشەنچلىكتۇر﴾.

22 ﴿سىلەرنىڭ ھەمراھىڭلار﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ﴿مەجنۇن ئەمەستۇر﴾. بەلكى ئۇ كىشىلەر ئارىسىدىكى ئەڭ ئەقىللىق ۋە مۇكەممەل زاتتۇر.

23 ﴿ئۇ﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام 600 قاناتلىق ﴿جىبرىئىلنى ھەقىقەتەن روشەن ئۇپۇقنىڭ شەرقىدە كۆردى﴾ مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇنى ئەجياد تەرىپتە كۆردى. ئەجياد مەھەللىسى مەككىنىڭ شەرق تەرىپىدە ئىدى.

24 ﴿ئۇ﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاسماندىن نازىل بولغان ﴿غەيبنى تەبلىغ قىلىشتا بېخىل ئەمەستۇر﴾ بەلكى خالايىققا الله نىڭ كالامىنى ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۆگەتكۈچىدۇر.

25 ﴿ئۇ﴾ يەنى قۇرئان ﴿قوغلاندى شەيتاننىڭ سۆزى ئەمەستۇر﴾.

26 يۇقىرىدا بايان قىلىپ بەرگەن يەرلەردىن ﴿قەيەرگە بارىسىلەر؟﴾

27 ﴿ئۇ﴾ يەنى قۇرئان ﴿پۈتۈن ئەھلى جاھانغا نەسىھەتتۇر﴾.

28 ﴿سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىن﴾ دىن بارىسىدا ﴿راۋۇرۇس بولۇشنى خالايدىغانلارغا (قۇرئان) نەسىھەتتۇر﴾.

29 ﴿پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر﴾ يەنى الله خالىمىغىچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق.

## 82 ـ سۈرە ئىنفىتار

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 پەرىشتىلەرنىڭ چۈشىشى ئۈچۈن ﴿ئاسمان يېرىلغان چاغدا﴾،

2 ﴿يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا﴾،

3 ﴿دېڭىزلار بىر ـ بىرىگە قوشۇلغان چاغدا﴾،يۇقىرىدىكىلەر قىيامەت بولۇشتىن ئىلگىرىكى ئالامەتلەردۇر.

4 ﴿قەبرىلەر ئاستى ـ ئۈستى قىلىنغان﴾ يەنى ئۆلۈكلەر چىقىرىلغان ﴿چاغدا﴾،

5 نامە ـ ئەماللار ئېچىلغان چاغدا ﴿ھەر ئادەم ئىلگىرى ـ كېيىن قىلغان﴾ ياخشى ـ يامان ﴿ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ﴾.

6 ﴿ئى ئىنسان! سېنى مەرھەمەتلىك پەرۋەردىگارىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا نېمە ئالدىدى؟﴾ بەزى تەپسىرشۇناسلار بۇ ئايەتنى مۇنداق تەپسىر قىلىدۇ: دەرھال جازالىمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى الله نىڭ ئەپۇچانلىقى ئالداپ قويدى.

7 ﴿ئۇ سېنى﴾ ئابى مەنىدىن ﴿ياراتتى﴾، ئەزالىرىڭنى ئاڭلايدىغان، كۆرىدىغان، ئەقىل يۈرگۈزەلەيدىغان قىلىپ ﴿بېجىرىم، قامەتلىك﴾ بىر ـ بىرىگە مۇناسىپ، گۈزەل ۋە ﴿تۈز قىلدى﴾.

8 ﴿سېنى ئۇ خالىغان شەكىلدە قۇراشتۇردى﴾. سەن ئۆزەڭنىڭ شەكلىڭنى ئۆزەڭ تاللىيالمىدىڭ.

9 ﴿ھەرگىز ئۇنداق قىلماڭلار﴾ يەنى الله نىڭ كەرەمىگە مەغرۇر بولماڭلار. ئى مەككە كۇففارلىرى! ﴿بەلكى سىلەر دىننى ئىنكار قىلىسىلەر﴾.

10 ﴿ھالبۇكى، سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا﴾ سىلەرنىڭ قىلغان ئەتكەنلىرىڭلارنى خاتىرىلەپ، ئاخىرەتتە جازالاش ئۈچۈن ﴿سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەر بار﴾.

11 ﴿ئۇلار﴾ الله نىڭ دەرگاھىدا ﴿ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەر بولۇپ﴾، سىلەرنىڭ سۆزلىرىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلارنى﴿ يېزىپ تۇرىدۇ﴾.

12 ﴿ئۇلار قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾.

13 ﴿مۇئمىنلەر شەك ـ شۈبھىسىز جەننەتتە بولىدۇ﴾،

14 ﴿كاپىرلار شەك ـ شۈبھىسىز دوزاختا بولىدۇ﴾.

15 ﴿ئۇلار﴾ بولىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلغان ﴿قىيامەت كۈنى﴾ قاتتىق قىزىتىلغان ﴿دوزاخقا كىرىدۇ﴾.

16 ﴿ئۇلار ھەرگىز دوزاختىن ئايرىلمايدۇ﴾ بەلكى ئۇ جايدا مەڭگۈ قالىدۇ.

17 ﴿قىيامەت كۈنىنىڭ﴾ دەھشەتلىكلىكىنىڭ ﴿قانداقلىقىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾.

18 ﴿قىيامەت كۈنىنىڭ﴾ يەنى ھېساب ۋە جازا كۈنىنىڭ دەھشەتلىكلىكىنىڭ ﴿قانداقلىقىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾ بۇ ئايەتنى تەكرارلاشتىكى سەۋەب، بۇ كۈنىنىڭ نەقەدەر قورقۇنچلۇق ئېغىر كۈن ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈندۇر.

19 ﴿ئۇ كۈندە﴾ دۇنيادىكىدەك ﴿بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمگە ياردەم بېرىشى قولىدىن كەلمەيدۇ، بۇ كۈندە ھۆكۈم﴾ پۈتۈن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگاھى ﴿الله قا خاستۇر﴾.

## 83 ـ سۈرە مۇتەففىفىن

مەككىدە نازىل بولغان، 36 ئايەت

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا ﴿كەم بەرگۈچىلەرگە ۋاي!﴾ بەزىلىرىنىڭ ئىككى خىل ئۆلچىكى بولۇپ، ئالغىچە بىرى بىلەن، بەرگۈچە يەنە بىرى بىلەن ئۆلچەيتتى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەندە، مەدىنىلىكلەر ئۆلچەم ۋە تارازىدا ئەڭ ناچار كىشىلەر ئىدى. الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلغاندىن كېيىن ئۇلار ئوڭشىلىپ كەتتى.

2 ﴿ئۇلار كىشىلەردىن ئۆلچەپ ئالغان چاغدا، تولۇق ئالىدۇ﴾.

3 ﴿كىشىلەرگە ئۆلچەپ ياكى تارتىپ بەرگەن چاغدا، كەم بېرىدۇ﴾.

4، 5 ﴿ئۇلار بۈيۈك بىر كۈندە تىرىلىدىغانلىقىغا ئىشەنمەمدۇ﴾ يەنى ئۇلار ئۇ كۈندە قىلغانلىرىدىن سوراق قىلىنىدىغانلىقىنى ئويلاپ يەتكەن بولسا ئىدى، ئاقىۋىتىدىن قورقۇپ قىلىۋاتقان يامان ئىشىنى تاشلىغان بولار ئىدى.

6 ﴿ئۇ كۈندە ئىنسانلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھوزۇرىدا﴾ جازا ياكى ھېسابىنى كۈتۈپ ﴿تىك تۇرىدۇ﴾، ئامانەتكە خىيانەت قىلىش، باشقىلارنىڭ ھەققىنى يېيىش قاتارلىق سەۋەبلەر تارازا ۋە ئۆلچەمدە كەم بېرىشنىڭ نەقەدەر چوڭ گۇناھ ۋە ئاقىۋىتىنىڭ نەقەدەر قورقۇنچلۇق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

كَلَّآ إِنَّ كِتَـٰبَ ٱلْفُجَّارِ لَفِى سِجِّينٍ ﴿٧﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا سِجِّينٌ ﴿٨﴾ كِتَـٰبٌ مَّرْقُومٌ ﴿٩﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿١٠﴾ ٱلَّذِينَ يُكَذِّبُونَ بِيَوْمِ ٱلدِّينِ ﴿١١﴾ وَمَا يُكَذِّبُ بِهِۦٓ إِلَّا كُلُّ مُعْتَدٍ أَثِيمٍ ﴿١٢﴾ إِذَا تُتْلَىٰ عَلَيْهِ ءَايَـٰتُنَا قَالَ أَسَـٰطِيرُ ٱلْأَوَّلِينَ ﴿١٣﴾ كَلَّا ۖ بَلْ ۜ رَانَ عَلَىٰ قُلُوبِهِم مَّا كَانُوا۟ يَكْسِبُونَ ﴿١٤﴾ كَلَّآ إِنَّهُمْ عَن رَّبِّهِمْ يَوْمَئِذٍ لَّمَحْجُوبُونَ ﴿١٥﴾ ثُمَّ إِنَّهُمْ لَصَالُوا۟ ٱلْجَحِيمِ ﴿١٦﴾ ثُمَّ يُقَالُ هَـٰذَا ٱلَّذِى كُنتُم بِهِۦ تُكَذِّبُونَ ﴿١٧﴾ كَلَّآ إِنَّ كِتَـٰبَ ٱلْأَبْرَارِ لَفِى عِلِّيِّينَ ﴿١٨﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا عِلِّيُّونَ ﴿١٩﴾ كِتَـٰبٌ مَّرْقُومٌ ﴿٢٠﴾ يَشْهَدُهُ ٱلْمُقَرَّبُونَ ﴿٢١﴾ إِنَّ ٱلْأَبْرَارَ لَفِى نَعِيمٍ ﴿٢٢﴾ عَلَى ٱلْأَرَآئِكِ يَنظُرُونَ ﴿٢٣﴾ تَعْرِفُ فِى وُجُوهِهِمْ نَضْرَةَ ٱلنَّعِيمِ ﴿٢٤﴾ يُسْقَوْنَ مِن رَّحِيقٍ مَّخْتُومٍ ﴿٢٥﴾ خِتَـٰمُهُۥ مِسْكٌ ۚ وَفِى ذَٰلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ ٱلْمُتَنَـٰفِسُونَ ﴿٢٦﴾ وَمِزَاجُهُۥ مِن تَسْنِيمٍ ﴿٢٧﴾ عَيْنًا يَشْرَبُ بِهَا ٱلْمُقَرَّبُونَ ﴿٢٨﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ أَجْرَمُوا۟ كَانُوا۟ مِنَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ يَضْحَكُونَ ﴿٢٩﴾ وَإِذَا مَرُّوا۟ بِهِمْ يَتَغَامَزُونَ ﴿٣٠﴾ وَإِذَا ٱنقَلَبُوٓا۟ إِلَىٰٓ أَهْلِهِمُ ٱنقَلَبُوا۟ فَكِهِينَ ﴿٣١﴾ وَإِذَا رَأَوْهُمْ قَالُوٓا۟ إِنَّ هَـٰٓؤُلَآءِ لَضَآلُّونَ ﴿٣٢﴾ وَمَآ أُرْسِلُوا۟ عَلَيْهِمْ حَـٰفِظِينَ ﴿٣٣﴾ فَٱلْيَوْمَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ مِنَ ٱلْكُفَّارِ يَضْحَكُونَ ﴿٣٤﴾

7 ﴿ئۇلار﴾ تارازىدا، ئۆلچەمدە ﴿كەم بېرىشتىن يانسۇن، يامان ئادەملەرنىڭ نامە ـ ئەمالى چوقۇم﴾ دوزاخ ئەھلىنىڭ نامە ـ ئەمالى خاتىرىلىنىدىغان ﴿سىججىندا بولىدۇ﴾.

8 ﴿سىججىن دېگەن نېمە؟ ئۇنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾

9 ﴿ئۇ﴾ يامان ئادەملەرنىڭ قىلمىشلىرى رەتلىك ﴿خاتىرىلەنگەن بىر دەپتەردۇر﴾.

10 ﴿بۇ كۈندە ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي!﴾

11 ﴿ئۇلار قىيامەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدۇ﴾.

12 ﴿ئۇنى پەقەت﴾ كۇفرىدا ناھايىتى ﴿ھەددىدىن ئاشقان، ئىنتايىن گۇناھكار ئادەملا ئىنكار قىلىدۇ﴾.

13 ﴿ئۇنىڭغا بىزنىڭ﴾ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلغان ﴿ئايەتلىرىمىز تىلاۋەت قىلىنسا، ئۇ: (بۇ) قەدىمكىلەرنىڭ﴾ كىتابلىرىدىكى باتىل ﴿ھېكايىلىرىدۇر دەيدۇ﴾.

14 ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن دىللىرى قارىيىپ كەتكەن﴾. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر بەندە بىر گۇناھ قىلغان ھامان ئۇنىڭ قەلبىگە بىر قارا چېكىت

قويۇلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئىستىغفار ئېيتىپ، تەۋبە قىلىپ، ئۇ گۇناھتىن قول ئۈزسە، ئۇنىڭ قەلبى يۇيۇلىدۇ. ئەگەر يەنە شۇ گۇناھقا يانسا، ئۇ قارا چېكىتلەر كۆپىيىپ ھەتتا ئۇنىڭ قەلبى پېچەتلىنىپ كېتىدۇ. مانا بۇ، الله سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ قۇرئاندا زىكىر قىلغان دىللارنىڭ قارىيىپ كېتىشىدۇر.

**15** ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ھەقىقەتەن ئۇلار بۇ كۈندە پەرۋەردىگارىنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىنغان﴾.

**16** ﴿ئاندىن ئۇلار ھەقىقەتەن دوزاخقا داخىل بولغۇچىلاردۇر﴾.

**17** ﴿ئاندىن (ئۇلارغا): مانا بۇ سىلەر ئىنكار قىلغان نەرسە﴾ يەنى ئازاب ﴿دۇر دېيىلىدۇ﴾.

**18** ﴿راستلا ياخشى بەندىلەرنىڭ نامە ـ ئەمالى شەك ـ شۈبھىسىز﴾ جەننەتلەرنىڭ ئەڭ ئېگىز ئورۇنلىرىدىكى ﴿ئىللىييوندا بولىدۇ﴾.

**19** ئى مۇھەممەد! ﴿ئىللىييوننىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلەلەيسەن؟﴾

20 ﴿(ئۇ) ياخشىلارنىڭ ئەمەللىرى خاتىرىلەنگەن دەپتەردۇر﴾.

**21** ﴿ئۇنىڭغا الله نىڭ يېقىن پەرىشتىلىرى گۇۋاھ بولىدۇ﴾ يەنى ئۇ دەپتەرنى پەرىشتىلەر ئېلىپ كېلىپ ئۇنىڭغا كۆرسىتىدۇ. بەزى تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دەيدۇ: پەرىشتىلەر قىيامەت كۈنى دەپتەردە بار نەرسىگە گۇۋاھلىق بېرىدۇ.

**22** ﴿ياخشىلار نېئمەت ئىچىدە﴾ يەنى جەننەتتە ﴿بولىدۇ﴾.

**23** ﴿ئۇلار تەختلەر ئۈستىدە تۇرۇپ﴾ الله نىڭ جەننەتتە ئۇلارغا بەرگەن تۈرلۈك نېئمەتلىرىگە ﴿قارايدۇ﴾ الله ئەززەۋەجەللەنىڭ جامالىغا قارايدۇ،ـ دەپ تەپسىر قىلغانلارمۇ بار.

**24** ﴿ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، نېئمەتنىڭ﴾ ئۇلارنىڭ گۈزەل، ئاق، نۇرلۇق ۋە كۈلكە يېغىپ تۇرغان چىرايلىرىدىن چىقىپ تۇرغان ﴿ئەسىرىنى تونۇيسەن﴾.

**26،25** ﴿ئۇلار ئاغزى پېچەتلەنگەن﴾ يەنى شۇ ياخشىلار پېچىتىنى ئاچمىغىچە باشقىلارنىڭ قول تەككۈزۈشى چەكلەنگەن ﴿ساپ شاراب بىلەن سۇغىرىلىدۇ، ئىچىشنىڭ ئاخىرىدا ئۇنىڭدىن ئىپارنىڭ ھىدى كېلىپ تۇرىدۇ. قىزىققۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن!﴾

**27** ﴿ئۇنىڭغا﴾ يەنى ساپ شارابقا ﴿تەسنىمنىڭ (سۈيى) ئارىلاشتۇرۇلغان﴾.

28 ﴿تەسنىم جەننەتتىكى بىر بۇلاق بولۇپ، ئۇنىڭدىن الله نىڭ يېقىن بەندىلىرى ئىچىدۇ﴾.

**29** ﴿كاپىرلار ھەقىقەتەن مۇئمىنلەرنى﴾ مەسخىرە قىلىپ ﴿كۈلەتتى﴾،

**30** مۇئمىنلەر ﴿ئۇلارنىڭ ئالدىدىن ئۆتكەندە، ئۇلار﴾ مۇئمىنلەرنىڭ دىنىنى مەسخىرە قىلىپ ﴿ئۆزئارا كۆز قىسىشاتتى﴾،

**31** ﴿ئۆيلىرىگە قايتقاندا﴾ مۇئمىنلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىپ ۋە ئۇلارنى ھەزىل ـ چاقچاقلىرىغا ئارىلاشتۇرۇپ ﴿مەزە قىلغان ھالدا قايتىشاتتى﴾.

**32** ﴿مۇئمىنلەرنى كۆرگەندە: بۇلار شەكسىز ئاداشقانلار دېيىشەتتى﴾.

**33** ﴿ئۇلار﴾ الله تائالا تەرەپتىن ﴿مۇئمىنلەرنى كۆزىتىشكە﴾، ئەمەللىرىنى ساقلاشقا ۋەكىل قىلىپ ﴿ئەۋەتىلگىنى يوق﴾.

**34** ﴿بۈگۈن﴾ يەنى قىيامەت كۈنى خۇددى دۇنيادا كاپىرلار مۇئمىنلەردىن كۈلگەندەك ﴿مۇئمىنلەر كاپىرلاردىن كۈلىدۇ﴾،

**35** الله نىڭ دۈشمەنلىرى بولغان كاپىرلارنىڭ ﴿ھالىغا (ئېسىل) تەختلەر ئۈستىدە ئولتۇرۇپ﴾ لەززەتلەنگەن ھالدا ﴿نەزەر تاشلايدۇ﴾.

**36** كاپىرلار مۇئمىنلەرنى ﴿مەسخىرە قىلغان قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتتىمۇ؟﴾ شۇنداق، دۇنيادا مۇئمىنلەرنى كۈلۈپ مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، ئاخىرەتتە قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتتى.

## 84 ـ سۈرە ئىنشىقاق

مەككىدە نازىل بولغان 25 ئايەت

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن بولغان ﴿ئاسمان يېرىلغان﴾،

**2** ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاپ، ئىتائەت قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاشقا، ئىتائەت قىلىشقا لايىق بولغان چاغدا﴾،

**3** ﴿زېمىن سوزۇلغان﴾، تاغلىرى توزغاقتەك توزىغان،

**4** ﴿قوينىدىكى نەرسىلەرنى﴾ يەنى ئۆلۈكلەرنى، مەدەنلەرنى ﴿سىرتقا چىقىرىپ قۇرۇقدىنىپ قالغان﴾،

**5** ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاپ ئىتائەت قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاشقا، ئىتائەت قىلىشقا لايىق بولغان چاغدا﴾ ئىنسان خىيالىغا كەلمىگەن دەھشەتلىك ئەھۋاللارغا يولۇقىدۇ.

**6** ﴿ئى ئىنسان! سەن ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭغا مۇلاقات بولغىنىڭغا قەدەر (ئۆز ئىشىڭدا) سەئيى ـ ئىجتىھات قىلىسەن﴾ يەنى قىلغان ئەمەلىڭ بىلەن بىرگە پەرۋەردىگارىڭغا مۇلاقات بولىسەن.

**7،8** ﴿نامە ـ ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن﴾ يەنى ئىمان ئېيتقان مۇسۇلماننىڭ ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. الله ئۇ گۇناھلارنى ھېساب تارازىغا سالماستىن كەچۈرىۋېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ﴿ئادەمدىن ئاسان ھېساب ئېلىنىدۇ﴾. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كىمكى ھېساب تارازىسىغا سېلىنسا، ئۇ ئازابقا دۇچار بولىدۇ دېدى. مەن: الله تائالا ﴿نامە ـ ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان

هېساب ئېلىنىدۇ» دېمىگەنمىدى،- دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : ئۇ دېگەن ھېساب ئەمەس، پەقەت ئوتتۇرىغا قويۇش. كىمكى ھېساب تارازىسىغا سېلىنسا، ئۇ ئازابقا دۇچار بولىدۇ دېدى.

**9** ئۇ جەننەتتىكى ھۆرۈلئەيىنىدىن ئىبارەت «ئائىلىسىگە خۇشال - خۇرام قايتىدۇ».

**10** «نامە - ئەمالى ئارقا تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەم» يەنى كاپىر ۋە ئاسىي بەندە. (بۇلارنىڭ ئوڭ قولى گەدىنىگە باغلاقلىق بولىدىغان بولغاچقا، سول قولى ئارقا تەرەپتە بولىدۇ. شۇڭا نامە - ئەمالى ئارقىدىن بېرىلىدۇ).

**10** «ۋاي دەپ توۋلايدۇ»، يەنى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدۇ.

**12** «دوزاخقا كىرىدۇ» ئۇنىڭغا دوزاخنىڭ ئوتى تېخىمۇ قىزىتىلىدۇ.

**13** «چۈنكى ئۇ» دۇنيادىكى چېغىدا ھاۋايى - ھەۋەسكە بېرىلىپ، قىلچىلىكمۇ ئاخىرەتنىڭ غېمىنى يېمىگەنلىكى ئۈچۈن «ئائىلىسىدە شاد - خۇرام ئىدى».

**14** «ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا قايتمايمەن دەپ گۇمان قىلدى».

**15** «ئۇنداق ئەمەس»، يەنى ئۇ پات يېقىندا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ. «پەرۋەردىگارى ھەقىقەتەن ئۇنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر» يەنى ئۇنىڭ ھېچبىر قىلغان - ئەتكىنى الله قا مەخپىي قالمايدۇ.

**16،17،18** «شەپەق» يەنى كۈن پاتقاندىن كېيىنكى ئۇپۇقتىكى قىزىللىق «بىلەن، كېچە ۋە ئۇنىڭ قاراڭغۇلۇقى باسقان نەرسىلەر بىلەن، نۇرى كامالەتكە يەتكەن ئاي» يەنى تولۇن ئاي «بىلەن قەسەمكى»،

**19** «سىلەر جەزمەن» بايلىق ۋە كەمبەغەللىك، ئۆلۈم ۋە ھاياتلىق، دوزاخ ۋە جەننەتتىن ئىبارەت «بىر ھالدىن يەنە بىر ھالغا يۆتكىلىپ تۇرىسىلەر».

**20** «ئۇلار» يەنى مۇشرىكلار ئىمان ئېيتىشتىن باش تارتالمايدىغان شۇنچە دەلىللەر تۇرۇغلۇقمۇ «نېمىشقا ئىمان ئېيتمايدۇ؟»

**21** «ئۇلارنىڭ يېنىدا قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا نېمىشقا سەجدە قىلمايدۇ؟» قايسى ئىش ئۇلارنى سەجدە قىلىشتىن توسۇيدۇ؟ بەزىلەر: بۇ ئايەتتە كۆزدە تۇتۇلغىنى، سەجدە ئايەتلىرى ئوقۇلغاندا، ئۇلار نورمال نامازنىڭ سەجدىسىنى قىلمايدۇ دېگەنلىكتۇر دەپ قارايدۇ.

**22** «بەلكى كاپىرلار» الله نىڭ بىرلىك ۋە بارلىقىنى، قىيامەت كۈنىنى ۋە گۇناھ - ساۋابنى تەپسىلىي بايان قىلىپ بېرىدىغان قۇرئاندىن ئىبارەت ھەقىقەتنى «ئىنكار قىلىدۇ».

**23** «ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى» كاپىرلىقتىن ئىبارەت «يوشۇرۇن نەرسىلەرنى الله ئوبدان بىلىدۇ».

**24** «ئۇلارغا قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن».

**25** «پەقەت ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەر ئۈزۈلمەس ساۋابقا ئېرىشىدۇ».

عَلَى ٱلْأَرَآئِكِ يَنظُرُونَ ﴿٣٥﴾ هَلْ ثُوِّبَ ٱلْكُفَّارُ مَا كَانُوا۟ يَفْعَلُونَ ﴿٣٦﴾

## سُورَةُ الانْشِقَاقِ

ترتيبها ٨٤ — آياتها ٢٥

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا ٱلسَّمَآءُ ٱنشَقَّتْ ﴿١﴾ وَأَذِنَتْ لِرَبِّهَا وَحُقَّتْ ﴿٢﴾ وَإِذَا ٱلْأَرْضُ مُدَّتْ ﴿٣﴾ وَأَلْقَتْ مَا فِيهَا وَتَخَلَّتْ ﴿٤﴾ وَأَذِنَتْ لِرَبِّهَا وَحُقَّتْ ﴿٥﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلْإِنسَٰنُ إِنَّكَ كَادِحٌ إِلَىٰ رَبِّكَ كَدْحًا فَمُلَٰقِيهِ ﴿٦﴾ فَأَمَّا مَنْ أُوتِىَ كِتَٰبَهُۥ بِيَمِينِهِۦ ﴿٧﴾ فَسَوْفَ يُحَاسَبُ حِسَابًا يَسِيرًا ﴿٨﴾ وَيَنقَلِبُ إِلَىٰٓ أَهْلِهِۦ مَسْرُورًا ﴿٩﴾ وَأَمَّا مَنْ أُوتِىَ كِتَٰبَهُۥ وَرَآءَ ظَهْرِهِۦ ﴿١٠﴾ فَسَوْفَ يَدْعُوا۟ ثُبُورًا ﴿١١﴾ وَيَصْلَىٰ سَعِيرًا ﴿١٢﴾ إِنَّهُۥ كَانَ فِىٓ أَهْلِهِۦ مَسْرُورًا ﴿١٣﴾ إِنَّهُۥ ظَنَّ أَن لَّن يَحُورَ ﴿١٤﴾ بَلَىٰٓ إِنَّ رَبَّهُۥ كَانَ بِهِۦ بَصِيرًا ﴿١٥﴾ فَلَآ أُقْسِمُ بِٱلشَّفَقِ ﴿١٦﴾ وَٱلَّيْلِ وَمَا وَسَقَ ﴿١٧﴾ وَٱلْقَمَرِ إِذَا ٱتَّسَقَ ﴿١٨﴾ لَتَرْكَبُنَّ طَبَقًا عَن طَبَقٍ ﴿١٩﴾ فَمَا لَهُمْ لَا يُؤْمِنُونَ ﴿٢٠﴾ وَإِذَا قُرِئَ عَلَيْهِمُ ٱلْقُرْءَانُ لَا يَسْجُدُونَ ۩ ﴿٢١﴾ بَلِ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ يُكَذِّبُونَ ﴿٢٢﴾ وَٱللَّهُ أَعْلَمُ بِمَا يُوعُونَ ﴿٢٣﴾ فَبَشِّرْهُم بِعَذَابٍ أَلِيمٍ ﴿٢٤﴾ إِلَّا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّٰلِحَٰتِ لَهُمْ أَجْرٌ غَيْرُ مَمْنُونٍۭ ﴿٢٥﴾

## 85 - سۈرە بۇرۇج

مەككىدە نازىل بولغان، 22 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1،2،3** «بۇرۇجلارنىڭ ئىگىسى بولغان ئاسمان بىلەن، قىيامەت كۈنى بىلەن، گۇۋاھ بولغۇچى ۋە گۇۋاھ بولۇنغۇچىلار بىلەن قەسەمكى»،

**4** «ئورەكلەرنىڭ ئىگىلىرىگە لەنەت بولسۇن». مەلۇم پادىشاھلىقنىڭ پۇقرالىرىدىن بىر قىسىم كىشىلەر ئىمان ئېيتسا، پادىشاھ ۋە ئەسكەرلىرى بىر بولۇپ ئورەك كولاپ، ئوت قالاپ ئۇلارنى شۇ ئورەككە تاشلاپ كۆيدۈرۈپ، ئۆزلىرى ئۇلارغا قاراپ تۇرىشاتتى.

**5** «ئۇ ئورەكلەر لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتلار بىلەن تولدۇرۇلغان ئىدى».

**6،7** «ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار ئورەكلەر ئۈستىدە ئولتۇرۇپ ئۆزلىرىنىڭ مۇئمىنلەرگە قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى» يەنى قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىنىڭ يامانلىقلىرىغا تىللىرى، قوللىرى ۋە پۇتلىرىنىڭ گۇۋاھلىق بېرىشى ئۈچۈن «كۆرۈپ تۇراتتى»،

**8،9** «ئۇلار مۇئمىنلەرنى پەقەت غالىب، مەدھىيىگە لايىق الله غا ئىمان ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈنلا يامان

سُورَةُ الْبُرُوجِ — ترتيبها ٨٥ — آياتها ٢٢

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلسَّمَآءِ ذَاتِ ٱلْبُرُوجِ ﴿١﴾ وَٱلْيَوْمِ ٱلْمَوْعُودِ ﴿٢﴾ وَشَاهِدٍ وَمَشْهُودٍ ﴿٣﴾ قُتِلَ أَصْحَٰبُ ٱلْأُخْدُودِ ﴿٤﴾ ٱلنَّارِ ذَاتِ ٱلْوَقُودِ ﴿٥﴾ إِذْ هُمْ عَلَيْهَا قُعُودٌ ﴿٦﴾ وَهُمْ عَلَىٰ مَا يَفْعَلُونَ بِٱلْمُؤْمِنِينَ شُهُودٌ ﴿٧﴾ وَمَا نَقَمُوا۟ مِنْهُمْ إِلَّآ أَن يُؤْمِنُوا۟ بِٱللَّهِ ٱلْعَزِيزِ ٱلْحَمِيدِ ﴿٨﴾ ٱلَّذِى لَهُۥ مُلْكُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ ۚ وَٱللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ شَهِيدٌ ﴿٩﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ فَتَنُوا۟ ٱلْمُؤْمِنِينَ وَٱلْمُؤْمِنَٰتِ ثُمَّ لَمْ يَتُوبُوا۟ فَلَهُمْ عَذَابُ جَهَنَّمَ وَلَهُمْ عَذَابُ ٱلْحَرِيقِ ﴿١٠﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّٰلِحَٰتِ لَهُمْ جَنَّٰتٌ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ ۚ ذَٰلِكَ ٱلْفَوْزُ ٱلْكَبِيرُ ﴿١١﴾ إِنَّ بَطْشَ رَبِّكَ لَشَدِيدٌ ﴿١٢﴾ إِنَّهُۥ هُوَ يُبْدِئُ وَيُعِيدُ ﴿١٣﴾ وَهُوَ ٱلْغَفُورُ ٱلْوَدُودُ ﴿١٤﴾ ذُو ٱلْعَرْشِ ٱلْمَجِيدُ ﴿١٥﴾ فَعَّالٌ لِّمَا يُرِيدُ ﴿١٦﴾ هَلْ أَتَىٰكَ حَدِيثُ ٱلْجُنُودِ ﴿١٧﴾ فِرْعَوْنَ وَثَمُودَ ﴿١٨﴾ بَلِ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ فِى تَكْذِيبٍ ﴿١٩﴾ وَٱللَّهُ مِن وَرَآئِهِم مُّحِيطٌۢ ﴿٢٠﴾ بَلْ هُوَ قُرْءَانٌ مَّجِيدٌ ﴿٢١﴾ فِى لَوْحٍ مَّحْفُوظٍۭ ﴿٢٢﴾

سُورَةُ الطَّارِقِ — ترتيبها ٨٦ — آياتها ١٧

كۆردى. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىنىنىڭ پادىشاھلىقى اللهغا خاستۇر. الله ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى ئۇلارنىڭ مۇئمىنلەرگە قىلغان يامانلىقلىرىدىن ھېچقايسىسى مەخپىي قالمايدۇ. بۇ بولسا، ئورەك ئىگىلىرىگە قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇش، شۇنداقلا ئازابقا ئۇچرىغان مۇئمىنلەرگە خۇش خەۋەردۇر .

**10** ﴿مۇئمىن ئەر ۋە مۇئمىن ئاياللارغا﴾ ئوتقا تاشلاش ئارقىلىق ﴿زىيانكەشلىك قىلغاندىن كېيىن كۇفرىدىن قايتمىغانلار﴾، قىلغان يامان قىلمىشلىرىغا تەۋبە قىلمىغانلار، ﴿شۈبھىسىزكى، جەھەننەمنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارغا ئوت بىلەن ئازاب قىلىنىدۇ﴾.

**11** ﴿ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار، شۈبھىسىزكى، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە سازاۋەر بولىدۇ. بۇ چوڭ بەختتۇر﴾.

**12** سەركەشلىك ۋە زۇلۇم قىلغانلارغا ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ جازاسى شەك ـ شۈبھىسىز قاتتىقتۇر﴾ يەنى ھەسسىلەپ بولىدۇ.

**13** ﴿الله﴾ دۇنيادا خالايىقنى ﴿ھەقىقەتەن يوقتىن بار قىلىدۇ﴾ يەنى ئۆلگەندىن كېيىن ئۇلارنى ئاخىرەتتە ﴿تىرىلدۈرىدۇ﴾.

**14** ﴿الله﴾ مۆمىن بەندىلەرنىڭ گۇناھىنى شۇ گۇناھىنىڭ سەۋەبىدىن رەسۋا قىلماي ﴿مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر﴾. ئىتائەتكار بەندىلىرىنى ﴿دوست تۇتقۇچىدۇر﴾،

**15** ﴿ئەرشىنىڭ ئىگىسىدۇر، ناھايىتى ئۇلۇغدۇر﴾، سېخىيدۇر ۋە پەزىلەتلىكتۇر.

**16** ﴿خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر﴾.

**17،18** ئى مۇھەممەد! ﴿سەن لەشكەرلەرنىڭ ـ پىرئەۋن ۋە سەمۇدنىڭ﴾ يەنى الله نىڭ پەيغەمبەرلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا يىغىلغان، الله ئۇلارنى جازالىغان بىر بۆلۈك كاپىرلارنىڭ ﴿قىسسىسىدىن خەۋەر تاپتىڭمۇ؟﴾

**19** قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئاشۇ كاپىرلارغا نازىل بولغان ئازابتىن ئىبرەت ئالماي ﴿داۋاملىق ئىنكار قىلىشىۋاتىدۇ﴾.

**20** ﴿الله كاپىرلارنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى ئۇ ئىلگىرىكىلەرگە نازىل قىلغان ئازابنى نازىل قىلىشقا قادىردۇر.

**21،22** ﴿بەلكى﴾ ئۇلار ئىنكار قىلغان نەرسە ﴿لەۋھۇلمەھپۇزدا﴾ شەيتانىنىڭ يامانلىقىدىن ﴿ساقلانغان﴾، شەرەپلىك ۋە بەرىكەتلىك ﴿ئۇلۇغ قۇرئاندۇر﴾.

## 86 ـ سۈرە تارىق

مەككىدە نازىل بولغان، 17 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئاسمان بىلەن، تارىق﴾ يەنى كېچىدە ئاشكارا بولغۇچى يۇلتۇز ﴿بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾.

**2** ﴿تارىقنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسەن؟﴾

**3** ﴿ئۇ﴾ خۇددى كېچىنىڭ زۇلمىتىنى كۆيدۈرۈپ تاشلايدىغاندەك كۆرۈنىدىغان ﴿يورۇق يۇلتۇزدۇر﴾.

**4** ﴿ھەر بىر ئادەم بىلەن﴾ شۇ ئادەمنىڭ قىلغان ياخشى ـ يامان ئەمەللىرىنى خاتىرىلىگۈچى ۋە قىلغان سۆزلىرىنى ﴿ساقلىغۇچى (پەرىشتە) بار﴾.

**5** ﴿ئىنسان نېمىدىن يارىتىلغانلىقىغا قارىسۇن﴾.

**6** ﴿ئۇ ئېتىلىپ چىققۇچى مەنىيدىن يارىتىلدى﴾.

**7** ﴿ئۇ مەنىي﴾ ئەرنىڭ ﴿ئومۇرتقىسى بىلەن﴾ ئايال كىشىنىڭ مەيدىسىدىكى، بولاپكا ئېسىلىدىغان ئورۇندىكى ﴿كۆكرەك سۆڭىكىنىڭ ئارىسىدىن چىقىدۇ﴾.

**8** ﴿شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله ئۇنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە﴾ يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرۈشكە ﴿قادىردۇر﴾.

**9** ئەقىدە ۋە نىيەتتىن ئىبارەت قەلبتىكى ﴿سىرلار ئاشكارا قىلىنىدىغان كۈندە﴾ يەنى ياخشى بىلەن يامان ئايرىلىدىغان قىيامەتتە،

**10** ﴿ئۇنىڭدىن﴾ يەنى ئىنساندىن ئازابنى دەپئى قىلىدىغان ﴿ھېچ كۈچ ۋە ياردەمچى يوقتۇر﴾.

11 ﴿يامغۇرلۇق بۇلۇت بىلەن قەسەمكى﴾،

12 ﴿يېرىلىپ﴾ مېۋە دەرەخلىرى ۋە گىياھلارنى ئۈندۈرۈپ بېرىدىغان ﴿زېمىن بىلەن قەسەمكى﴾،

13 ﴿قۇرئان شەك ـ شۈبھىسىز﴾ ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى ﴿سۆزدۇر﴾،

14 ﴿ئۇ چاقچاق ئەمەستۇر﴾.

15 ﴿ئۇلار﴾ يەنى مۇشرىكلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ھەق دىنىنى يوققا چىقىرىش ئۈچۈن ﴿ھەقىقەتەن ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىدۇ﴾.

16 ﴿مەن ئۇلارنىڭ ھىيلە ـ مىكىرىگە﴾ ئۇلار ھېس قىلمىغۇدەك دەرىجىدە مۆھلەت بېرىپ، ئۆزلىرىنىڭ مىكرىسىدىن كۈچلۈكرەك مىكىر ئارقىلىق ﴿تاقابىل تۇرىمەن﴾.

17 ئى مۇھەممەد! ﴿كاپىرلارنىڭ ھالاك بولۇشىغا ئالدىرىمىغىن، ئۇلارغا ئازراق مۆھلەت بەرگىن﴾ ئۇزاققا قالماي ئۇلارغا قانداق قىلىدىغانلىقىمنى كۆرىسەن.

## 87 ـ سۈرە ئەئلا

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ھەممىدىن ئۈستۈن پەرۋەردىگارىڭنى پاكلايمەن دېيىش ئارقىلىق ﴿ھەممىدىن ئۈستۈن پەرۋەردىگارىڭنىڭ نامىنى پاك ئېتىقاد قىلغىن﴾.

2 ﴿ئۇ﴾ ئىنساننى ﴿ياراتتى﴾، ئۇنى ﴿بېجىرىم﴾ يەنى چىرايلىق، ئەقىللىق ۋە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئورۇنداشقا لايىقەتلىك ﴿قىلدى﴾.

3 ﴿مەخلۇقاتقا پايدىلىق ئىشلارنى﴾ تەقدىر قىلدى، ئۇلارغا پايدىلىنىش يوللىرىنى ﴿كۆرسەتتى﴾. يەنى بارلىق شەيئىلەرنىڭ تۈرلىرى، سۈپەتلىرى، قىلىقلىرى ۋە ئەجەللىرىنى تەقدىر قىلدى. شۇنداقلا، ھەر بىرىنى قىلىشقا ياكى بولۇشقا تېگىشلىك ئىشلارغا باشلاپ قويدى.

4 ﴿ئوت ـ چۆپلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى﴾.

5 ﴿ئاندىن ئۇلارنى﴾ يېشىل ھالىتىدىن ﴿قارامتۇل قۇرۇق ئوت ـ خەسكە ئايلاندۇردى﴾.

6،7 ئى مۇھەممەد! ﴿ساڭا (قۇرئاننى) ئوقۇتىمىز، الله (نەسخى) قىلماقچى بولغان نەرسىدىن باشقىنى ئۇنتۇمايسەن. الله (بەندىلەرنىڭ) ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن (سۆز ـ ھەرىكەتلىرىنى) بىلىپ تۇرىدۇ﴾. ئەينى چاغدا، جىبرىئىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئايەت ئېلىپ كېلىپ، ئايەتنىڭ ئاخىرىنى ئوقۇپ بولماي تۇرۇپلا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنتۇپ قېلىشتىن ئەنسىرەپ ئايەتنىڭ بېشىنى ئوقۇشقا باشلايتتى. شۇنىڭ بىلەن يۇقىرىقى ئايەت نازىل بولدى.

8 ﴿سېنى بىز ئاسان يولغا﴾ يەنى جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان ئىسلام شەرىئىتىگە ﴿مۇۋەپپەق قىلىمىز﴾.

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلسَّمَآءِ وَٱلطَّارِقِ ﴿١﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا ٱلطَّارِقُ ﴿٢﴾ ٱلنَّجۡمُ ٱلثَّاقِبُ ﴿٣﴾ إِن كُلُّ
نَفۡسٖ لَّمَّا عَلَيۡهَا حَافِظٞ ﴿٤﴾ فَلۡيَنظُرِ ٱلۡإِنسَٰنُ مِمَّ خُلِقَ ﴿٥﴾ خُلِقَ مِن مَّآءٖ
دَافِقٖ ﴿٦﴾ يَخۡرُجُ مِنۢ بَيۡنِ ٱلصُّلۡبِ وَٱلتَّرَآئِبِ ﴿٧﴾ إِنَّهُۥ عَلَىٰ رَجۡعِهِۦ لَقَادِرٞ ﴿٨﴾
يَوۡمَ تُبۡلَى ٱلسَّرَآئِرُ ﴿٩﴾ فَمَا لَهُۥ مِن قُوَّةٖ وَلَا نَاصِرٖ ﴿١٠﴾ وَٱلسَّمَآءِ ذَاتِ ٱلرَّجۡعِ ﴿١١﴾
وَٱلۡأَرۡضِ ذَاتِ ٱلصَّدۡعِ ﴿١٢﴾ إِنَّهُۥ لَقَوۡلٞ فَصۡلٞ ﴿١٣﴾ وَمَا هُوَ بِٱلۡهَزۡلِ ﴿١٤﴾ إِنَّهُمۡ
يَكِيدُونَ كَيۡدٗا ﴿١٥﴾ وَأَكِيدُ كَيۡدٗا ﴿١٦﴾ فَمَهِّلِ ٱلۡكَٰفِرِينَ أَمۡهِلۡهُمۡ رُوَيۡدَۢا ﴿١٧﴾

ترتيبها ٨٧ — سُورَةُ الأَعۡلَى — آياتها ١٩

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

سَبِّحِ ٱسۡمَ رَبِّكَ ٱلۡأَعۡلَى ﴿١﴾ ٱلَّذِي خَلَقَ فَسَوَّىٰ ﴿٢﴾ وَٱلَّذِي قَدَّرَ فَهَدَىٰ
﴿٣﴾ وَٱلَّذِيٓ أَخۡرَجَ ٱلۡمَرۡعَىٰ ﴿٤﴾ فَجَعَلَهُۥ غُثَآءً أَحۡوَىٰ ﴿٥﴾ سَنُقۡرِئُكَ
فَلَا تَنسَىٰٓ ﴿٦﴾ إِلَّا مَا شَآءَ ٱللَّهُۚ إِنَّهُۥ يَعۡلَمُ ٱلۡجَهۡرَ وَمَا يَخۡفَىٰ ﴿٧﴾ وَنُيَسِّرُكَ
لِلۡيُسۡرَىٰ ﴿٨﴾ فَذَكِّرۡ إِن نَّفَعَتِ ٱلذِّكۡرَىٰ ﴿٩﴾ سَيَذَّكَّرُ مَن يَخۡشَىٰ ﴿١٠﴾
وَيَتَجَنَّبُهَا ٱلۡأَشۡقَى ﴿١١﴾ ٱلَّذِي يَصۡلَى ٱلنَّارَ ٱلۡكُبۡرَىٰ ﴿١٢﴾ ثُمَّ لَا يَمُوتُ
فِيهَا وَلَا يَحۡيَىٰ ﴿١٣﴾ قَدۡ أَفۡلَحَ مَن تَزَكَّىٰ ﴿١٤﴾ وَذَكَرَ ٱسۡمَ رَبِّهِۦ فَصَلَّىٰ ﴿١٥﴾

9 ئى مۇھەممەد! ﴿ۋەز ـ نەسىھەت پايدىلىق بولىدىغان بولسا﴾، كىشىلەرگە بىز ساڭا نازىل قىلغان نەرسە بىلەن ﴿ۋەز ـ نەسىھەت قىلغىن﴾، ئۇلارنى توغرا يولغا باشلا. ئەمما سەن تەكرار ـ تەكرار دەۋەت قىلساڭمۇ، ئۆز ھاۋايى ـ ھەۋىسىگە ۋە ئاسىيلىقىغا ئەگىشىدىغان بولسا، ئۇلارغا ۋەز ـ نەسىھەت قىلمىساڭمۇ بولىدۇ. ئەمما بىرىنچى قېتىملىق دەۋەت ئومۇمى بولىدۇ.

10 ﴿الله دىن قورققان ئادەم﴾ ۋەز ـ نەسىھەت قىلساڭ، ﴿ۋەز ـ نەسىھەتنى قوبۇل قىلىدۇ﴾.

11 ﴿ئەڭ شەقى ئادەم ۋەز ـ نەسىھەتتىن قاچىدۇ﴾.

12 ﴿ئۇ كاتتا ئوتقا﴾ يەنى دوزاخقا ﴿كىرىدۇ﴾. ئادەتتىكى ئوت دۇنيادىكى ئوتتۇر.

13 ﴿ئاندىن ئۇ ئوتتا ئۆلمەيدۇ﴾ يەنى ئازابتىن قۇتۇلالمايدۇ ﴿ۋە (ئوبدان) ياشىمايدۇ﴾.

14 كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن ﴿پاك بولغان﴾، الله قا ۋە الله نىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان، شەرىئەت ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلغان ﴿ئادەم مەقسىتىگە يەتتى﴾.

15 ﴿ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ نامىنى ياد ئەتتى، ئاندىن بەش ۋاخ ﴿ناماز ئوقۇدى﴾.

بَلْ تُؤْثِرُونَ ٱلْحَيَوٰةَ ٱلدُّنْيَا ﴿١٦﴾ وَٱلْءَاخِرَةُ خَيْرٌ وَأَبْقَىٰٓ ﴿١٧﴾ إِنَّ هَٰذَا لَفِى ٱلصُّحُفِ ٱلْأُولَىٰ ﴿١٨﴾ صُحُفِ إِبْرَٰهِيمَ وَمُوسَىٰ ﴿١٩﴾

## سُورَةُ الغَاشِيَةِ

ترتيبها ٨٨ — آياتها ٢٦

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

هَلْ أَتَىٰكَ حَدِيثُ ٱلْغَٰشِيَةِ ﴿١﴾ وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ خَٰشِعَةٌ ﴿٢﴾ عَامِلَةٌ نَّاصِبَةٌ ﴿٣﴾ تَصْلَىٰ نَارًا حَامِيَةً ﴿٤﴾ تُسْقَىٰ مِنْ عَيْنٍ ءَانِيَةٍ ﴿٥﴾ لَّيْسَ لَهُمْ طَعَامٌ إِلَّا مِن ضَرِيعٍ ﴿٦﴾ لَّا يُسْمِنُ وَلَا يُغْنِى مِن جُوعٍ ﴿٧﴾ وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَّاعِمَةٌ ﴿٨﴾ لِّسَعْيِهَا رَاضِيَةٌ ﴿٩﴾ فِى جَنَّةٍ عَالِيَةٍ ﴿١٠﴾ لَّا تَسْمَعُ فِيهَا لَٰغِيَةً ﴿١١﴾ فِيهَا عَيْنٌ جَارِيَةٌ ﴿١٢﴾ فِيهَا سُرُرٌ مَّرْفُوعَةٌ ﴿١٣﴾ وَأَكْوَابٌ مَّوْضُوعَةٌ ﴿١٤﴾ وَنَمَارِقُ مَصْفُوفَةٌ ﴿١٥﴾ وَزَرَابِىُّ مَبْثُوثَةٌ ﴿١٦﴾ أَفَلَا يَنظُرُونَ إِلَى ٱلْإِبِلِ كَيْفَ خُلِقَتْ ﴿١٧﴾ وَإِلَى ٱلسَّمَآءِ كَيْفَ رُفِعَتْ ﴿١٨﴾ وَإِلَى ٱلْجِبَالِ كَيْفَ نُصِبَتْ ﴿١٩﴾ وَإِلَى ٱلْأَرْضِ كَيْفَ سُطِحَتْ ﴿٢٠﴾ فَذَكِّرْ إِنَّمَآ أَنتَ مُذَكِّرٌ ﴿٢١﴾ لَّسْتَ عَلَيْهِم بِمُصَيْطِرٍ ﴿٢٢﴾ إِلَّا مَن تَوَلَّىٰ وَكَفَرَ ﴿٢٣﴾ فَيُعَذِّبُهُ ٱللَّهُ ٱلْعَذَابَ ٱلْأَكْبَرَ ﴿٢٤﴾ إِنَّ إِلَيْنَآ إِيَابَهُمْ ﴿٢٥﴾ ثُمَّ إِنَّ عَلَيْنَا حِسَابَهُم ﴿٢٦﴾

**16** ﴿سىلەر دۇنيا تىرىكچىلىكىنى ئارتۇق كۆرىسىلەر﴾.

**17** ﴿ئاخىرەت ياخشىدۇر ۋە باقىيدۇر﴾.

**18،19** ﴿بۇ﴾ يەنى بۇ سۈرىدىكى ۋەزلەر ﴿شەك - شۈبھىسىز بۇرۇنقى كىتابلاردا - ئىبراھىم ۋە مۇسالارنىڭ كىتابلىرىدا باردۇر﴾ ئاخىرەت دۇنيادىن ياخشىدۇر ۋە مەڭگۈلۈكتۇر.

## 88 - سۈرە غاشىيە

مەككىدە نازىل بولغان، 26 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ئى مۇھەممەد! ﴿ساڭا ھەقىقەتەن قىيامەتنىڭ خەۋىرى كەلدى﴾.

**2** ﴿بۇ كۈندە نۇرغۇن ئادەملەر خار بولغۇچىدۇر﴾ يەنى بۇ كۈندە ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرىنچىسى، ئۇ كۈندىكى ئازابنىڭ سەۋەبىدىن باشلىرى ساڭگىلىغان ۋە خار ھالەتتە بولىدۇ.

**3** ﴿ئۇلار دۇنيادا گۇناھ قىلغۇچىلاردۇر، (ئاخىرەتتە) جاپا تارتقۇچىلاردۇر﴾ ئۇلار كاپىر بولغانلىقى ئۈچۈن قىلغان ياخشىلىقلىرىغىمۇ ساۋاب بېرىلمەيدۇ.

**4** ﴿ئۇلار ھارارىتى قاتتىق دوزاخقا كىرىدۇ﴾.

**5** ﴿(سۇلىرى) قايناپ تۇرغان بۇلاقتىن سۇغىرىلىدۇ﴾.

**6** ﴿ئۇلار ئۈچۈن زەرىئىدىن﴾ يەنى بەتبۇي، ئاچچىق تىكەندىن ﴿باشقا يېمەكلىك بولمايدۇ﴾.

**7** ﴿زەرىئ كىشىنى سەمىرتمەيدۇ، ئاچلىقنى پەسەيتمەيدۇ﴾.

**8** ﴿بۇ كۈندە نۇرغۇن كىشىلەر باركى، ئۇلار نېئمەت بىلەن خۇشالدۇر﴾ بۇلار يۇقىرىقى ئىككى تۈرلۈك ئىنسانلارنىڭ ئىككىنچىسى بولۇپ، ئۇلار ئۆزلىرىگە تەييارلانغان نەرسىلەردىن خۇشال بولىدۇ.

**9** ﴿بۇ دۇنيادا قىلغان﴾ سەئيى ئەمەللىرىدىن ﴿مەمنۇندۇر﴾ چۈنكى ئۇلار رازى بولىدىغان ئەجىرگە ئېرىشتى.

**10** ﴿ئۇلار ئالىي جەننەتتىدۇر﴾.

**11** ﴿ئۇ يەردە يامان سۆز ئاڭلىمايدۇ﴾.

**12** ﴿ئۇ يەردە بۇلاقلار ئېقىپ تۇرىدۇ﴾.

**13،14،15،16** ﴿ئۇ يەردە ئېگىز تەختلەر، قاتار تىزىلغان قەدەھلەر، رەت - رەت قويۇلغان ياستۇقلار، سېلىنغان ئېسىل بىساتلار بار﴾.

**17** ﴿ئۇلار قارىمامدۇكى، تۆگىلەر قانداق﴾ يەنى كاتتا، كۈچتۈڭگۈر ۋە ئاجايىپ ئالاھىدىلىكلەر بىلەن ﴿يارىتىلدى﴾،

**18** ﴿ئاسمان قانداق﴾ يەنى ھېچقانداق تۈۋرۈكسىز، ئادەمنىڭ ئەقلى يەتمىگىدەك دەرىجىدە ﴿ئېگىز قىلىندى﴾.

**19** ﴿تاغلار قانداق﴾ يەنى ئۆرىلىپ كەتمەيدىغان، يىقىلىپ كەتمەيدىغان قىلىپ ﴿تۇرغۇزۇلدى﴾،

**20** ﴿زېمىن قانداق يېيىتىلدى﴾.

**21** ئى مۇھەممەد ﴿سەن (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغىن، سەن پەقەت (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغۇچىسەن﴾.

**22** ﴿سەن ئۇلارغا مۇسەللەت﴾ يەنى ئۇلارنى ئىمانغا مەجبۇرلىغۇچى ﴿ئەمەسسەن﴾.

**23** ﴿لېكىن كىمكى (ۋەز - نەسىھەتتىن) يۈز ئۆرۈپ (اللە نى) ئىنكار قىلىدىكەن﴾،

**24** ﴿اللە ئۇنى﴾ دوزاختا مەڭگۈ ﴿قاتتىق ئازابلايدۇ﴾.

**25** ﴿ئۇلار﴾ ئۆلگەندىن كېيىن ﴿ھەقىقەتەن بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىدۇ﴾.

**26** ﴿ئاندىن ئۇلاردىن ھېساب ئېلىشقا بىز مەسئۇلمىز﴾.

سُورَةُ الفَجْرِ — ترتيبها ٨٩ — آياتها ٣٠

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلْفَجْرِ ﴿١﴾ وَلَيَالٍ عَشْرٍ ﴿٢﴾ وَٱلشَّفْعِ وَٱلْوَتْرِ ﴿٣﴾ وَٱلَّيْلِ إِذَا يَسْرِ ﴿٤﴾ هَلْ فِى ذَٰلِكَ قَسَمٌ لِّذِى حِجْرٍ ﴿٥﴾ أَلَمْ تَرَ كَيْفَ فَعَلَ رَبُّكَ بِعَادٍ ﴿٦﴾ إِرَمَ ذَاتِ ٱلْعِمَادِ ﴿٧﴾ ٱلَّتِى لَمْ يُخْلَقْ مِثْلُهَا فِى ٱلْبِلَٰدِ ﴿٨﴾ وَثَمُودَ ٱلَّذِينَ جَابُوا۟ ٱلصَّخْرَ بِٱلْوَادِ ﴿٩﴾ وَفِرْعَوْنَ ذِى ٱلْأَوْتَادِ ﴿١٠﴾ ٱلَّذِينَ طَغَوْا۟ فِى ٱلْبِلَٰدِ ﴿١١﴾ فَأَكْثَرُوا۟ فِيهَا ٱلْفَسَادَ ﴿١٢﴾ فَصَبَّ عَلَيْهِمْ رَبُّكَ سَوْطَ عَذَابٍ ﴿١٣﴾ إِنَّ رَبَّكَ لَبِٱلْمِرْصَادِ ﴿١٤﴾ فَأَمَّا ٱلْإِنسَٰنُ إِذَا مَا ٱبْتَلَىٰهُ رَبُّهُۥ فَأَكْرَمَهُۥ وَنَعَّمَهُۥ فَيَقُولُ رَبِّىٓ أَكْرَمَنِ ﴿١٥﴾ وَأَمَّآ إِذَا مَا ٱبْتَلَىٰهُ فَقَدَرَ عَلَيْهِ رِزْقَهُۥ فَيَقُولُ رَبِّىٓ أَهَٰنَنِ ﴿١٦﴾ كَلَّا ۖ بَل لَّا تُكْرِمُونَ ٱلْيَتِيمَ ﴿١٧﴾ وَلَا تَحَٰٓضُّونَ عَلَىٰ طَعَامِ ٱلْمِسْكِينِ ﴿١٨﴾ وَتَأْكُلُونَ ٱلتُّرَاثَ أَكْلًا لَّمًّا ﴿١٩﴾ وَتُحِبُّونَ ٱلْمَالَ حُبًّا جَمًّا ﴿٢٠﴾ كَلَّآ إِذَا دُكَّتِ ٱلْأَرْضُ دَكًّا دَكًّا ﴿٢١﴾ وَجَآءَ رَبُّكَ وَٱلْمَلَكُ صَفًّا صَفًّا ﴿٢٢﴾ وَجِا۟ىٓءَ يَوْمَئِذٍۭ بِجَهَنَّمَ ۚ يَوْمَئِذٍ يَتَذَكَّرُ ٱلْإِنسَٰنُ وَأَنَّىٰ لَهُ ٱلذِّكْرَىٰ ﴿٢٣﴾

## 89 ـ سۈرە فەجر

مەككىدە نازىل بولغان 30 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1،2،3،4** ﴿سۈبھى بىلەن﴾، زۇلھەججىنىڭ دەسلەپكى ﴿ئون كېچىسى بىلەن، قۇربانلىق كۈنى بىلەن، ھارپا كۈنى بىلەن﴾، كائىناتنىڭ ئاجايىپ ھەرىكىتى بىلەن ﴿ئۆتكەن كېچە بىلەن قەسەمكى﴾، كاپىرلارغا چوقۇم ئازاب قىلىمىز. مۇجاھىد: بۇ يەردىكى سۈبھىدىن قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈندىكى سۈبھى كۆزدە تۇتۇلغان دەيدۇ.

**5** ﴿ئەقىل ئىگىسىگە بۇنىڭدا﴾ يەنى يۇقىرىقى نەرسىلەردە قانائەتلىنەرلىك ﴿قەسەم بارمۇ؟﴾ يەنى كىمكى ئەقىل ئىگىسى بولىدىكەن، الله تائالانىڭ يۇقىرىقى نەرسىلەر بىلەن قەسەم قىلىشتا ھەقلىق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ.

**6،7** ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئاد ـ كۈچلۈك ئىرەمنى قانداق جازالىغانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ ؟﴾ بۇ ئايەتتىكى ئىرەم ئادنىڭ يەنە بىر ئىسمى بولۇپ، بۇنى بەزىلەر ئادنىڭ بوۋىسىنىڭ ئىسمى دېسە، بەزىلەر بۇنى ئاد قەۋمى ياشىغان دەمەشىق ياكى باشقا بىر نەقىشلەنگەن تاش تۈۋرۈكلەر بىلەن ئۇل سېلىنغان شەھەرنىڭ ئىسمى دەپ قارايدۇ.

**8** ﴿بۇنداق﴾ كۈچلۈك بىنالىرى بار ﴿شەھەرلەر باشقا يەرلەردە قۇرۇلمىغان ئىدى﴾.

**9** ﴿شۇنىڭدەك ۋادىقورادا تاشلارنى كېسىپ﴾ ئۆيلەرنى بىنا قىلغان ﴿سەمۇدنى الله قانداق جازالىدى﴾. بۇلار تاغلارنى تېشىپ ئۆي ياسايتتى. بۇلارنىڭ ياشىغان ۋادىسى ھىجىر ياكى ۋادىقورا دەپ ئاتىلاتتى.

**10** ﴿شۇنىڭدەك قوزۇقلار ئىگىسى پىرئەۋننى قانداق جازالىدى﴾ بۇ قوزۇقتىن پىرئەۋنلەرنىڭ ئۆزىگە قەبرە قىلىش ئۈچۈن پۈتۈن پۇقراسىنى ئىشقا سېلىپ سالدۇرغان پىرامىدالار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بەزى تەپسىرشۇناسلار: بۇنىڭدىن پىرئەۋننىڭ ئەسكەرلىرى ئۈچۈن تىكىلگەن سانجاق ـ سانجاق چىدىرلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ دەپ قارايدۇ.

**11** ﴿ئۇلار﴾ يەنى ئاد، سەمۇد ۋە پىرئەۋن قاتارلىقلار ﴿شەھەرلەردە﴾ يەنى ھەر بىرى ئۆز شەھەرلىرىدە زۇلۇم قىلدى ۋە ﴿ھەددىدىن ئاشتى﴾.

**12** ﴿ئۇ يەرلەردە﴾ ئۇلار كاپىر بولۇش، الله قا ئاسىيلىق قىلىش ۋە پۇقرالارغا زۇلۇم قىلىش قاتارلىق ﴿بۇزغۇنچىلىقنى كۆپ قىلدى﴾.

**13** ﴿پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارغا قاتتىق ئازابنى نازىل قىلدى﴾.

**14** ياخشىلارغا مۇكاپات، يامانلارغا جازا بېرىش ئۈچۈن ﴿پەرۋەردىگارىڭ﴾ بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى ﴿ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

**15** ﴿پەرۋەردىگارى ئىنسانىنى سىناپ ئەزىز قىلسا ۋە ئۇنىڭغا نېئمەت بەرسە، ئۇ: پەرۋەردىگارىم مېنى ئەزىز قىلدى دەيدۇ﴾.

**16** ﴿پەرۋەردىگارى ئىنسانىنى سىناپ رىزقىنى تار قىلسا، ئۇ: پەرۋەردىگارىم مېنى خار قىلدى دەيدۇ﴾ مانا بۇلار، كاپىرنىڭ سۈپىتى بولۇپ، الله تائالانىڭ مۇئمىننى ئۆز تائەت ـ ئىبادىتىگە مۇشەررەپ قىلىپ ئاخىرەت ئۈچۈن ئەمەل قىلغىلى نېسىپ قىلغانلىقى، مۇئمىننىڭ ھۆرمىتى ۋە كاپىرنى جەننەت ئەھلىنىڭ ئەمەل ـ ئىبادىتىگە مۇيەسسەر قىلمىغانلىقى ئۇنىڭ ئىھانىتىدۇر.

**17** ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس﴾، سىلەرگە بايلىق بېرىلسە، ﴿سىلەر يېتىمنى ھۆرمەت قىلمايسىلەر﴾ ئەگەر سىلەر يېتىملارنى ھۆرمەت قىلغان بولساڭلار، الله نىڭ ئالدىدا ھۆرمەتكە سازاۋەر بولاتتىڭلار.

**18** ﴿بىر ـ بىرىڭلارنى مىسكىنگە ئاش، نان بېرىشكە تەرغىب قىلمايسىلەر﴾.

**19** ﴿مىراسنى﴾ يەنى يېتىملەر، ئاياللار ۋە ئاجىزلارنىڭ مىراس ماللىرىنى ھالال ھارام دېمەستىن ﴿ھە دەپ يەيسىلەر﴾.

**20** ﴿مالنى﴾ ھېرىسلىق بىلەن ﴿ناھايىتى دوست تۇتىسىلەر﴾.

**21** ئى غاپىللار! ﴿بۇنىڭدىن يېنىڭلار، زېمىن ئارقىمۇ ـ ئارقا تەۋرىتىلگەن چاغدا﴾.

**22** ﴿پەرۋەردىگارىڭ﴾ بەندىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشقا ﴿كەلگەن ۋە پەرىشتىلەر سەپ ـ سەپ بولۇپ كەلگەن چاغدا﴾.

يَقُولُ يَٰلَيۡتَنِي قَدَّمۡتُ لِحَيَاتِي ﴿٢٤﴾ فَيَوۡمَئِذٖ لَّا يُعَذِّبُ عَذَابَهُۥٓ أَحَدٞ ﴿٢٥﴾
وَلَا يُوثِقُ وَثَاقَهُۥٓ أَحَدٞ ﴿٢٦﴾ يَٰٓأَيَّتُهَا ٱلنَّفۡسُ ٱلۡمُطۡمَئِنَّةُ ﴿٢٧﴾ ٱرۡجِعِيٓ
إِلَىٰ رَبِّكِ رَاضِيَةٗ مَّرۡضِيَّةٗ ﴿٢٨﴾ فَٱدۡخُلِي فِي عِبَٰدِي ﴿٢٩﴾ وَٱدۡخُلِي جَنَّتِي ﴿٣٠﴾

## سُورَةُ ٱلۡبَلَدِ

ترتيبها ٩٠ — آياتها ٢٠

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

لَآ أُقۡسِمُ بِهَٰذَا ٱلۡبَلَدِ ﴿١﴾ وَأَنتَ حِلُّۢ بِهَٰذَا ٱلۡبَلَدِ ﴿٢﴾ وَوَالِدٖ وَمَا وَلَدَ
﴿٣﴾ لَقَدۡ خَلَقۡنَا ٱلۡإِنسَٰنَ فِي كَبَدٍ ﴿٤﴾ أَيَحۡسَبُ أَن لَّن يَقۡدِرَ عَلَيۡهِ
أَحَدٞ ﴿٥﴾ يَقُولُ أَهۡلَكۡتُ مَالٗا لُّبَدًا ﴿٦﴾ أَيَحۡسَبُ أَن لَّمۡ يَرَهُۥٓ أَحَدٌ
﴿٧﴾ أَلَمۡ نَجۡعَل لَّهُۥ عَيۡنَيۡنِ ﴿٨﴾ وَلِسَانٗا وَشَفَتَيۡنِ ﴿٩﴾ وَهَدَيۡنَٰهُ
ٱلنَّجۡدَيۡنِ ﴿١٠﴾ فَلَا ٱقۡتَحَمَ ٱلۡعَقَبَةَ ﴿١١﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا ٱلۡعَقَبَةُ ﴿١٢﴾
فَكُّ رَقَبَةٍ ﴿١٣﴾ أَوۡ إِطۡعَٰمٞ فِي يَوۡمٖ ذِي مَسۡغَبَةٖ ﴿١٤﴾ يَتِيمٗا ذَا مَقۡرَبَةٍ
﴿١٥﴾ أَوۡ مِسۡكِينٗا ذَا مَتۡرَبَةٖ ﴿١٦﴾ ثُمَّ كَانَ مِنَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَتَوَاصَوۡاْ
بِٱلصَّبۡرِ وَتَوَاصَوۡاْ بِٱلۡمَرۡحَمَةِ ﴿١٧﴾ أُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلۡمَيۡمَنَةِ ﴿١٨﴾ وَٱلَّذِينَ
كَفَرُواْ بِـَٔايَٰتِنَا هُمۡ أَصۡحَٰبُ ٱلۡمَشۡـَٔمَةِ ﴿١٩﴾ عَلَيۡهِمۡ نَارٞ مُّؤۡصَدَةُۢ ﴿٢٠﴾

## سُورَةُ ٱلشَّمۡسِ

ترتيبها ٩١ — آياتها ١٥

**23** گۇناھكارلارنى كۆرۈش ئۈچۈن ﴿جەھەننەم كەلتۈرۈلگەن چاغدا، شۇ كۈندە ئىنسان﴾ يەنى كاپىر دۇنيادىكى قىلمىشلىرىنى ﴿ئەسلەيدۇ﴾، بۇ چاغدا ﴿ئەسلىگەنلىك ئۇنىڭغا نېمە پايدىسى بولسۇن﴾.

**24** ﴿ئۇ ئېيتىدۇكى: كاشكى مەن (دۇنيادىكى) ھايات ۋاقتىمدا ياخشى ئىشلارنى قىلغان بولسامچۇ!﴾.

**25** ﴿شۇ كۈندە ھېچ ئەھەدى﴾ الله قا ئاسىيلىق قىلغانلارنى ﴿الله جازالىغاندەك جازالىمايدۇ﴾.

**26** ﴿ھەمدە ھېچ ئەھەدى﴾ ئىشكەل ۋە كويزىلار بىلەن ﴿الله باغلىغاندەك باغلىمايدۇ﴾.

**27** ﴿ئى﴾ ھېچقانداق شەك قىلماستىن ئىمان ئېيتىش ۋە الله نى بىر دېيىش ئارقىلىق ﴿ئارام تاپقۇچى جان!﴾

**28** ﴿سەن پەرۋەردىگارىڭ﴾ نىڭ بەرگەن ساۋابىدىن ﴿دىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان ھالدا، ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن﴾.

**29** ﴿سەن مېنىڭ﴾ (ياخشى) ﴿بەندىلىرىم قاتارىغا قوشۇلغىن﴾ ۋە شۇلاردىن بولغىن.

**30** ئۇلار بىلەن بىرگە ﴿مېنىڭ جەننىتىمگە كىرگىن﴾ مانا بۇ، ھەقىقىي ھۆرمەت بولۇپ، ئۇنىڭدىن باشقا ھۆرمەت بولمايدۇ.

## 90 ـ سۈرە بەلەد

مەككىدە نازىل بولغان، 20 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿بۇ شەھەر﴾ يەنى مەككە ﴿بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾. بۇ، مەككىنىڭ الله تائالا ئالدىدىكى ھۆرمىتىنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى ئۇ جايدا الله نىڭ بەيتى ھەرەم بار، ئۇ ئىسمائىل ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملارنىڭ شەھىرى ۋە ھەج ئىبادىتى ئادا قىلىنىدىغان جاي.

**2** ئى مۇھەممەد! ﴿بۇ شەھەردە﴾ (ئۇرۇش قىلىش) ﴿ساڭا ھالالدۇر﴾ يەنى الله سېنىڭ شان ـ شەرىپىڭنى ئۇلۇغلاش ئۈچۈن سەن تۇرغان بۇ شەھەر بىلەن قەسەم قىلدى. چۈنكى بۇ شەھەر سېنىڭ سەۋەبىڭدىن كاتتا ۋە ئۇلۇغ بولدى.

**3** ﴿ئاتا ۋە پەرزەنتلەر﴾ يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە پەرزەنتلىرى، بارلىق مەخلۇقاتلارنىڭ ئاتا ۋە پەرزەنتلىرى ﴿بىلەن قەسەم قىلىمەن﴾. بۇ ئايەتتە نەسىل قالدۇرۇشنىڭ، الله نىڭ قۇدرىتى، ھېكمىتى ۋە ئىلمىنىڭ نەقەدەر يۈكسەكلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئالامەت بار.

**4** ﴿بىز ئىنساننى ھەقىقەتەن جاپا ـ مۇشەققەت ئىچىدە قىلىپ ياراتتۇق﴾ يەنى ئىنسان ئۆلگەنگە قەدەر دۇنيا ھەلەكچىلىكىدە جاپالىق ياشايدۇ، ئۆلگەندىن كېيىن قەبرە ۋە بەرزەخنىڭ ئېغىرلىچىلىقلىرى ۋە قورقۇنچىدىن ئۆتىدۇ. ئاندىن ئاخىرەتنىڭ ئېغىرچىلىقلىرى كېلىدۇ.

**5** ﴿ئۇ﴾ يەنى فاجىر، شەقى ئادەم ﴿ئۆزىگە ھېچ كىشىنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ دەپ ئويلامدۇ؟﴾

**6** ﴿ئۇ: كۆپ مال سەرپ قىلدىم دەيدۇ﴾.

**7** ﴿ئۇ ئۆزىنىڭ﴾ (مال) ﴿سەرپ قىلغانلىقىنى ھېچ كىشى كۆرمىدى﴾ الله ئۇنىڭدىن ئۇ ماللارنى قەيەردىن تېپىپ، قەيەرگە سەرپ قىلغانلىقىدىن ھېساب ئالمايدۇ، ﴿دەپ ئويلامدۇ؟﴾

**8،9،10** ﴿ئىنسان ئۈچۈن ئىككى كۆز، بىر تىل، ئىككى كالپۇك ياراتمىدۇقمۇ؟ ئۇنىڭغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ؟﴾

**11** ﴿ئۇ داۋان ئاشمىدى﴾ يەنى ئۇ شەيتاننىڭ نەپسىنى ھاۋايى ـ ھەۋەسكە ئۈندىشى قاتارلىق ئۆزى بىلەن الله تائالانىڭ تائەت ـ ئىبادىتى ئارىسىدىكى توسالغۇلارنى يېڭىشكە تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ باقتىمۇ؟

**12** ﴿داۋان ئېشىشنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەتتىڭ؟﴾

**13** داۋان ئېشىش دېگەن ﴿قۇل ئازاد قىلماقتۇر﴾،

**14،15،16** ﴿ياكى ئاچارچىلىق كۈندە تۇغقانچىلىقى بولغان﴾ ئاتىسى يوق ﴿يېتىمگە ياكى توپىدا ياتقان﴾ ھېچنەرسىسى يوق ﴿مىسكىنگە تاماق بەرمەكتۇر﴾.

**17** ﴿شۇنىڭ بىلەن بىللە﴾ يەنى يۇقىرىقىلارنى قىلىش بىلەن بىللە ﴿ئىمان ئېيتقانلاردىن، ئۆزئارا﴾ الله تائالاغا ئىبادەت قىلىش، گۇناھلاردىن يىراق بولۇش جەريانىدىكى ۋە مۇسىبەت يەتكەن چاغدىكى ئېغىرچىلىقلارغا ﴿سەۋر

قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن، ئۆزئارا﴾ الله نىڭ مەخلۇقاتلىرىغا ﴿مەرھەمەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن بولماقتۇر﴾.

18 ﴿ئەنە شۇلار﴾ يەنى يۇقىرىدىكى ئىشلارنى قىلغان كىشىلەر ﴿سائادەتمەن كىشىلەردۇر﴾.

19 ﴿بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلار بەدبەختلەردۇر﴾.

20 ﴿ئۇلار دوزاختا سولىنىدۇ﴾.

## 91 ـ سۈرە شەمس

مەككىدە نازىل بولغان، 15 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿قۇياش ۋە چاشكا ۋاقتى بىلەن قەسەمكى﴾،

2 ﴿قۇياشقا ئەگەشكەن چاغدىكى﴾ يەنى قۇياشنىڭ پېتىشىغا چىققان ﴿ئاي بىلەن قەسەمكى﴾،

3 ﴿قۇياشنى ئاشكارا قىلغان كۈندۈز بىلەن قەسەمكى﴾،

4 ﴿قۇياشنى يوشۇرغان چاغدىكى كېچە بىلەن قەسەمكى﴾،

5 ﴿ئاسمان بىلەن ۋە ئۇنى بىنا قىلغان زات بىلەن قەسەمكى﴾،

6 ﴿زېمىن بىلەن ۋە ئۇنى بىنا قىلغان﴾ يەنى ھەر تەرەپكە يايغان ﴿زات بىلەن قەسەمكى﴾،

7،8 ﴿روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى ـ يامانلىقنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى﴾، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق بالا ئىسلام ئۈستىگە (مۇسۇلمان) تۇغۇلىدۇ. ئاتا ـ ئانىسى ئۇنى يا يەھۇدىي قىلىدۇ ياكى خرىستىئان قىلىدۇ ۋەياكى مەجۇسى قىلىدۇ.

9 ﴿روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم﴾ بارلىق ﴿مۇرادىغا يېتىدۇ﴾.

10 ﴿نەپسىنى﴾ كۇفرى ۋە پىسقى ـ فۇجۇر بىلەن ﴿كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۈمىد بولىدۇ﴾.

11 ﴿سەمۇد ھەددىدىن ئاشقانلىقى ئۈچۈن﴾ پەيغەمبەرنى ﴿ئىنكار قىلدى﴾.

12 ﴿ئەينى زاماندا سەمۇدنىڭ ئەڭ بەتبەخت ئادىمى﴾ قەددار ئىبنى سالىف مۆجىزە بولۇپ كەلگەن تۆگىنى ﴿ئۆلتۈرۈشكە ئالدىرىدى﴾.

13 ﴿ئۇلارغا الله نىڭ پەيغەمبىرى﴾ يەنى سالىھ ئەلەيھىسسالام: ﴿ الله نىڭ تۆگىسىگە چېقىلماڭلار، ئۇنى سۇ ئىچىشتىن توسماڭلار دېدى﴾.

14 ﴿ئۇلار پەيغەمبەرنى﴾ يەنى سالىھ ئەلەيھىسسالامنى ﴿يالغانچى قىلدى، تۆگىنى ئۆلتۈردى، گۇناھى تۈپەيلىدىن الله ئۇلارنى تەلتۆكۈس ھالاك قىلدى، ئومۇمىيۈزلۈك ھالاك قىلدى﴾ يەنى يەر بىلەن يەكسان قىلدى.

15 ﴿الله ئۇنىڭ﴾ يەنى ئۇلارنى ھالاك قىلغانلىقىنىڭ ﴿ئاقىۋىتىدىن قورقمايدۇ﴾.

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلشَّمۡسِ وَضُحَىٰهَا ١ وَٱلۡقَمَرِ إِذَا تَلَىٰهَا ٢ وَٱلنَّهَارِ إِذَا جَلَّىٰهَا ٣ وَٱلَّيۡلِ إِذَا يَغۡشَىٰهَا ٤ وَٱلسَّمَآءِ وَمَا بَنَىٰهَا ٥ وَٱلۡأَرۡضِ وَمَا طَحَىٰهَا ٦ وَنَفۡسٖ وَمَا سَوَّىٰهَا ٧ فَأَلۡهَمَهَا فُجُورَهَا وَتَقۡوَىٰهَا ٨ قَدۡ أَفۡلَحَ مَن زَكَّىٰهَا ٩ وَقَدۡ خَابَ مَن دَسَّىٰهَا ١٠ كَذَّبَتۡ ثَمُودُ بِطَغۡوَىٰهَآ ١١ إِذِ ٱنۢبَعَثَ أَشۡقَىٰهَا ١٢ فَقَالَ لَهُمۡ رَسُولُ ٱللَّهِ نَاقَةَ ٱللَّهِ وَسُقۡيَٰهَا ١٣ فَكَذَّبُوهُ فَعَقَرُوهَا فَدَمۡدَمَ عَلَيۡهِمۡ رَبُّهُم بِذَنۢبِهِمۡ فَسَوَّىٰهَا ١٤ وَلَا يَخَافُ عُقۡبَٰهَا ١٥

ترتيبها ٩٢ — سُورَةُ اللَّيْلِ — آياتها ٢١

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلَّيۡلِ إِذَا يَغۡشَىٰ ١ وَٱلنَّهَارِ إِذَا تَجَلَّىٰ ٢ وَمَا خَلَقَ ٱلذَّكَرَ وَٱلۡأُنثَىٰٓ ٣ إِنَّ سَعۡيَكُمۡ لَشَتَّىٰ ٤ فَأَمَّا مَنۡ أَعۡطَىٰ وَٱتَّقَىٰ ٥ وَصَدَّقَ بِٱلۡحُسۡنَىٰ ٦ فَسَنُيَسِّرُهُۥ لِلۡيُسۡرَىٰ ٧ وَأَمَّا مَنۢ بَخِلَ وَٱسۡتَغۡنَىٰ ٨ وَكَذَّبَ بِٱلۡحُسۡنَىٰ ٩ فَسَنُيَسِّرُهُۥ لِلۡعُسۡرَىٰ ١٠ وَمَا يُغۡنِي عَنۡهُ مَالُهُۥٓ إِذَا تَرَدَّىٰٓ ١١ إِنَّ عَلَيۡنَا لَلۡهُدَىٰ ١٢ وَإِنَّ لَنَا لَلۡأٓخِرَةَ وَٱلۡأُولَىٰ ١٣ فَأَنذَرۡتُكُمۡ نَارٗا تَلَظَّىٰ ١٤

## 92 ـ سۈرە لەيل

مەككىدە نازىل بولغان، 21 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿قاراڭغۇلۇقى ئالەمنى قاپلىغان كېچە بىلەن قەسەمكى﴾،

2 ﴿يورۇغان چاغدىكى كۈندۈز بىلەن قەسەمكى﴾،

3 ﴿ئەر ـ ئايالنى ياراتقان زات الله بىلەن قەسەمكى﴾،

4 ﴿سىلەرنىڭ ئەمەللىڭلار شەك ـ شۈبھىسىز خىلمۇخىلدۇر﴾ يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسى جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان، بەزىسى دوزاختا ئېلىپ بارىدىغان ئەمەل بولۇپ، ھەر كىم ئۆزى تىرىشقانغا يېتىدۇ.

5،6 پۇل ـ مېلىنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ﴿سەرپ قىلغان﴾، الله چەكلىگەن ئىشلاردا ﴿تەقۋادارلىق قىلغان﴾، كەلىمە تەۋھىدنى، الله تائالانىڭ سەرپ قىلغان پۇل ـ مېلىغا ساۋاپ بېرىدىغانلىق ھەققىدىكى ۋەدىسىنى ﴿تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك﴾،

7 ﴿ئۇنىڭغا بىز﴾ پۇل ـ مېلىنى سەرپ قىلىش، الله تائالاغا بويسۇنۇشتا ﴿ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾. بۇ ئايەت ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەققىدە نازىل قىلىنغان بولۇپ، مەككە كاپىرلىرى قولىدىكى ئالتە مۇسۇلمان قۇلنى ئازابلاۋاتقاندا، ئۇ ئۇلارنى سېتىۋېلىپ ئازات قىلىۋەتكەن ئىدى.

لَا يَصۡلَىٰهَآ إِلَّا ٱلۡأَشۡقَى ﴿١٥﴾ ٱلَّذِي كَذَّبَ وَتَوَلَّىٰ ﴿١٦﴾ وَسَيُجَنَّبُهَا ٱلۡأَتۡقَى ﴿١٧﴾ ٱلَّذِي يُؤۡتِي مَالَهُۥ يَتَزَكَّىٰ ﴿١٨﴾ وَمَا لِأَحَدٍ عِندَهُۥ مِن نِّعۡمَةٖ تُجۡزَىٰٓ ﴿١٩﴾ إِلَّا ٱبۡتِغَآءَ وَجۡهِ رَبِّهِ ٱلۡأَعۡلَىٰ ﴿٢٠﴾ وَلَسَوۡفَ يَرۡضَىٰ ﴿٢١﴾

## سُورَةُ الضُّحَىٰ

ترتيبها ٩٣ — آياتها ١١

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلضُّحَىٰ ﴿١﴾ وَٱلَّيۡلِ إِذَا سَجَىٰ ﴿٢﴾ مَا وَدَّعَكَ رَبُّكَ وَمَا قَلَىٰ ﴿٣﴾ وَلَلۡأٓخِرَةُ خَيۡرٞ لَّكَ مِنَ ٱلۡأُولَىٰ ﴿٤﴾ وَلَسَوۡفَ يُعۡطِيكَ رَبُّكَ فَتَرۡضَىٰٓ ﴿٥﴾ أَلَمۡ يَجِدۡكَ يَتِيمٗا فَـَٔاوَىٰ ﴿٦﴾ وَوَجَدَكَ ضَآلّٗا فَهَدَىٰ ﴿٧﴾ وَوَجَدَكَ عَآئِلٗا فَأَغۡنَىٰ ﴿٨﴾ فَأَمَّا ٱلۡيَتِيمَ فَلَا تَقۡهَرۡ ﴿٩﴾ وَأَمَّا ٱلسَّآئِلَ فَلَا تَنۡهَرۡ ﴿١٠﴾ وَأَمَّا بِنِعۡمَةِ رَبِّكَ فَحَدِّثۡ ﴿١١﴾

## سُورَةُ الشَّرۡحِ

ترتيبها ٩٤ — آياتها ٨

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

أَلَمۡ نَشۡرَحۡ لَكَ صَدۡرَكَ ﴿١﴾ وَوَضَعۡنَا عَنكَ وِزۡرَكَ ﴿٢﴾ ٱلَّذِيٓ أَنقَضَ ظَهۡرَكَ ﴿٣﴾ وَرَفَعۡنَا لَكَ ذِكۡرَكَ ﴿٤﴾ فَإِنَّ مَعَ ٱلۡعُسۡرِ يُسۡرًا ﴿٥﴾ إِنَّ مَعَ ٱلۡعُسۡرِ يُسۡرٗا ﴿٦﴾ فَإِذَا فَرَغۡتَ فَٱنصَبۡ ﴿٧﴾ وَإِلَىٰ رَبِّكَ فَٱرۡغَب ﴿٨﴾

8.9 ﴿بېخىللىق قىلىپ﴾ (اللّٰه نىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك﴾،

10 ﴿بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾ يەنى ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ سەۋەبلىرىنى قىيىنلاشتۇرۇپ قويىمىز. ئاندىن ئۇ ئۇنى قىلىشتىن ئاجىز كېلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ دوزاخقا لايىق بولۇپ قالىدۇ.

11 ﴿ئۇ (دوزاخقا) تاشلانغان چاغدا، ئۇنىڭ﴾ بېخىللىق قىلىپ سەرپ قىلمىغان ﴿مېلى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ﴾.

12 ﴿توغرا يولنى كۆرسىتىشكە شەك ـ شۈبھىسىز بىز مەسئۇلمىز﴾ فەررا مۇنداق دەيدۇ: كىمكى اللّٰه نى خالىسا، اللّٰه ئۇنىڭ يولىدا بولىدۇ. كىمنىكى اللّٰه خالىسا، اللّٰه ئۇنى ھىدايەت قىلىدۇ.

13 ﴿دۇنيا ۋە ئاخىرەت شەك ـ شۈبھىسىز بىزنىڭ ئىلكىمىزدىدۇر﴾ بىز قانداق خالىساق، شۇنداق تەسەررۇپ قىلىمىز.

14 ﴿سىلەرنى لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتتىن ئاگاھلاندۇردۇم﴾.

15.16 ﴿ئۇنىڭغا پەقەت﴾ پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن ھەقنى ﴿ئىنكار قىلغان﴾، ئىماندىن، ئىتائەت قىلىشتىن ﴿يۈز ئۆرۈگەن ئادەملا﴾ يەنى كاپىرلارلا ﴿كىرىدۇ﴾.

17.18 ﴿پاكلىنىش ئۈچۈن مال ـ مۈلكىنى﴾ اللّٰه ئۈچۈن ياخشىلىق يوللىرىغا ﴿سەرپ قىلىدىغان﴾ مۇتتەقى ﴿ئادەم ئۇنىڭدىن﴾ يەنى ئوتتىن ﴿يىراق قىلىنىدۇ﴾. ئىمام ۋاھىدى مۇنداق دەيدۇ: پۈتۈن تەپسىرشۇناسلارنىڭ قارىشى بويىچە ئايەتتىكى مۇتتەقى ئادەم ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدۇر. يەنى بۇ ئايەت ئۇنىڭ ھەققىدە نازىل بولغان، ئەمما بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا ئومۇميدۇر.

19.20 ﴿ئۇنىڭ قىلغان ياخشىلىقى﴾ يەنى سەدىقىسى ﴿بىراۋنىڭ ياخشىلىقىنى ياندۇرۇش ئۈچۈن﴾ ۋە ئۇنىڭدىن بىرەر مۇكاپات كۈتۈش ئۈچۈنمۇ ﴿ئەمەس، پەقەت ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈندۇر﴾.

21 ﴿ئۇ﴾ يەنى ئېھسان قىلغۇچى ئادەم، پەرۋەردىگارىنىڭ بېرىدىغان كاتتا ئابروي ۋە ئېسىل مۇكاپاتىدىن ﴿چوقۇم رازى بولىدۇ﴾.

## 93 ـ سۈرە زۇھا

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاغرىپ قېلىپ، ئىككى ياكى ئۈچ كېچە كېچىلىك نامازغا تۇرمىغۇدى، بىر (مۇشرىك) ئايال كېلىپ: ئى مۇھەممەد! ئىككى ياكى ئۈچ كېچىدىن بېرى شەيتىنىڭ تاشلىۋەتتىمۇ نېمە؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن اللّٰه تائالا بۇ سۈرىنى نازىل قىلدى.

1 ﴿چاشگاھ ۋاقتى بىلەن قەسەمكى﴾،

2 ﴿قاراڭغۇلۇقى﴾ ئەتراپىنى قاپلىغان ﴿چاغدىكى كېچە بىلەن قەسەمكى﴾،

3 ئى مۇھەممەد! ﴿پەرۋەردىگارىڭ سېنى تاشلىۋەتكىنىمۇ يوق﴾ يەنى سەندىن ۋەھيىنى پۈتۈنلەي ئۈزۈۋەتكىنىمۇ يوق. ﴿يامان كۆرۈپ قالغىنىمۇ يوق﴾.

4 ﴿ساڭا﴾ دۇنيادا پەيغەمبەرلىك شەرىپىنى ئاتا قىلغان تۇرقلۇق، ﴿ئاخىرەت﴾ يەنى جەننەت ﴿ئەلۋەتتە دۇنيادىن ياخشىدۇر﴾.

5 ﴿پەرۋەردىگارىڭ ساڭا﴾ پات ئارىدا دىننىي ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈش، ساۋاب، ھۆرمەت، ھەۋزى كەۋسەر ۋە قىيامەتتە ئۈممىتىڭگە شاپائەت قىلىش قاتارلىقلارنى ﴿ئاتا قىلىدۇ، سەن مەمنۇن بولىسەن﴾.

6 ﴿ئۇ سېنى يېتىم بىلىپ پاناھ بەرمىدىمۇ؟﴾

7 ﴿قايمۇققان بىلىپ﴾ يەنى سەن قۇرئان ۋە شەرىئەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمەيدىغان چېغىڭدا ﴿ھىدايەت قىلمىدىمۇ؟﴾

8 ﴿سېنى يوقسىز بىلىپ﴾ ساڭا مال ئاتا قىلىپ،

سىنى كىشىلەردىن ﴿بىھاجەت قىلمىدىمۇ؟﴾

**9** ﴿يېتىمنى﴾ يەنى يېتىملىقى ۋە ئاجىزلىقىدىن پايدىلىنىپ، ئۇنى ﴿خارلىما﴾. ئۇنىڭ ھەققىنى تولۇق بەرگىن. ئۆزەڭنىڭ يېتىملىك ۋاقتىنى ئەسلىگىن.

**10** ﴿سائىلغا قوپاللىق قىلما﴾ يەنى ئۆزەڭنىڭ يوقسۇل ۋاقىتلىرىڭنى ئويلىغىن. شۇڭا بىرسى تىلەپ كەلسە، يا ئۇنىڭغا تائام بەرگىن ياكى چىرايلىق قايتۇرغىن.

**11** ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ﴾ ساڭا بەرگەن ﴿نېئمىتىنى﴾ كىشىلەرگە ﴿سۆزلەپ بەرگىن﴾. چۈنكى نېئمەتنى سۆزلەپ بەرگەنلىك نېئمەتكە شۈكۈر قىلغانلىق بولىدۇ. بەزى تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دېيدۇ: بۇ ئايەتتىكى نېئمەت قۇرئان بولۇپ، الله تائالا قۇرئاننى كىشىلەرگە ئوقۇپ بېرىش ۋە مەنىسىنى سۆزلەپ بېرىشكە بۇيرىغان.

## 94 ـ سۈرە ئىنشىراھ

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ئى مۇھەممەد! ﴿سېنىڭ كۆكسىڭنى﴾ ھىدايەت، ھېكمەت ۋە قۇرئاننىڭ نۇرىنى قوبۇل قىلىشقا ﴿كەڭ قىلمىدۇقمۇ؟﴾ مانا بۇ، دەۋەت قىلىش، ئۇنىڭ ئېغىرچىلىقلىرىغا سەۋر قىلىش ۋە ۋەھيىنى ساقلاش ئۈچۈن تەييارلىقتۇر.

**2،3** ﴿سېنىڭ بېلىڭنى ئېگىۋەتكەن﴾ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ﴿ئېغىر يۈكنى ئۈستۈڭدىن ئېلىپ تاشلىدۇق﴾ يەنى ئەگەر ساڭا كەلگەن ئېغىرچىلىقلار ئادەتتىكى يۈك بولغان بولسا، ئۇ يۈك بېلىڭنى ئېگىۋەتكەن بولاتتى.

**4** ﴿سېنىڭ شۆھرىتىڭنى﴾ دۇنيا ـ ئاخىرەتتە ﴿ئۈستۈن قىلدۇق﴾ مەسىلەن، مۇئمىننىڭ: شۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، الله تىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ھېچ مەئبۇد بەرھەق يوقتۇر دېگەندە: ۋە شۇنىڭغىمۇ گۇۋاھلىق بېرىمەنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇ الله نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر دېيىشكە بۇيرۇلۇشى، ھەر قېتىم ئەزان ئېيتىلغاندا، ئۇنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىشى ۋە ئۇنىڭغا دۇرۇت ۋە سالام يوللاشقا بۇيرۇلۇشى قاتارلىقلار شۇنىڭ قاتارىدىندۇر...

**5** ﴿ئەلۋەتتە ھەر بىر مۈشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار﴾ بۇنىڭ ھەرئىككىسى الله تائالادىندۇر.

**6** ﴿ئەلۋەتتە ھەر بىر مۈشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار﴾.

**7** ئى مۇھەممەد! دەۋەتتىن، جىھادتىن ۋە نامىزىڭدىن ﴿بوشىغان چېغىڭدا ئىبادەت قىلىشقا﴾ الله تائالادىن ھاجەتلىرىڭنى تىلەپ دۇئا قىلىشقا ﴿تىرىشقىن﴾.

**8** جەننەتنى ئۈمىد قىلىپ ۋە دوزاختىن پاناھ تىلەپ ﴿پەرۋەردىگارىڭغا يۈزلەنگىن﴾.

سُورَةُ التِّينِ

ترتيبها ٩٥ — آياتها ٨

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

وَالتِّينِ وَالزَّيْتُونِ ﴿١﴾ وَطُورِ سِينِينَ ﴿٢﴾ وَهَٰذَا الْبَلَدِ الْأَمِينِ ﴿٣﴾ لَقَدْ خَلَقْنَا الْإِنسَانَ فِي أَحْسَنِ تَقْوِيمٍ ﴿٤﴾ ثُمَّ رَدَدْنَاهُ أَسْفَلَ سَافِلِينَ ﴿٥﴾ إِلَّا الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ فَلَهُمْ أَجْرٌ غَيْرُ مَمْنُونٍ ﴿٦﴾ فَمَا يُكَذِّبُكَ بَعْدُ بِالدِّينِ ﴿٧﴾ أَلَيْسَ اللَّهُ بِأَحْكَمِ الْحَاكِمِينَ ﴿٨﴾

سُورَةُ الْعَلَقِ

ترتيبها ٩٦ — آياتها ١٩

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

اقْرَأْ بِاسْمِ رَبِّكَ الَّذِي خَلَقَ ﴿١﴾ خَلَقَ الْإِنسَانَ مِنْ عَلَقٍ ﴿٢﴾ اقْرَأْ وَرَبُّكَ الْأَكْرَمُ ﴿٣﴾ الَّذِي عَلَّمَ بِالْقَلَمِ ﴿٤﴾ عَلَّمَ الْإِنسَانَ مَا لَمْ يَعْلَمْ ﴿٥﴾ كَلَّا إِنَّ الْإِنسَانَ لَيَطْغَىٰ ﴿٦﴾ أَن رَّآهُ اسْتَغْنَىٰ ﴿٧﴾ إِنَّ إِلَىٰ رَبِّكَ الرُّجْعَىٰ ﴿٨﴾ أَرَأَيْتَ الَّذِي يَنْهَىٰ ﴿٩﴾ عَبْدًا إِذَا صَلَّىٰ ﴿١٠﴾ أَرَأَيْتَ إِن كَانَ عَلَى الْهُدَىٰ ﴿١١﴾ أَوْ أَمَرَ بِالتَّقْوَىٰ ﴿١٢﴾ أَرَأَيْتَ إِن كَذَّبَ وَتَوَلَّىٰ ﴿١٣﴾ أَلَمْ يَعْلَم بِأَنَّ اللَّهَ يَرَىٰ ﴿١٤﴾ كَلَّا لَئِن لَّمْ يَنتَهِ لَنَسْفَعًا بِالنَّاصِيَةِ ﴿١٥﴾ نَاصِيَةٍ كَاذِبَةٍ خَاطِئَةٍ ﴿١٦﴾ فَلْيَدْعُ نَادِيَهُ ﴿١٧﴾ سَنَدْعُ الزَّبَانِيَةَ ﴿١٨﴾ كَلَّا لَا تُطِعْهُ وَاسْجُدْ وَاقْتَرِب ۩ ﴿١٩﴾

## 95 ـ سۈرە تىن

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئەنجۈر بىلەن ۋە زەيتۇن بىلەن قەسەمكى﴾ ئايەتتىكى ئەنجۈر بىلەن زەيتۇندىن، بۇ ئىككىسىنىڭ ماكانى بولغان پەلەستىن مەقسەت قىلىنغاندۇر.

**2** ﴿سىنا تېغى بىلەن قەسەمكى﴾ بۇ، الله تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا سۆز قىلغان تاغ.

**3** ﴿بۇ تىنچ شەھەر﴾ يەنى مەككە مۇكەررەمە ﴿بىلەن قەسەمكى﴾، بۇ ئۈچ ئورۇن مۇسا، ئىسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملارغا ۋەھيى ۋە تەۋرات، ئىنجىل، قۇرئان كەرىمدىن ئىبارەت ساماۋى كىتابلار نازىل بولغان ئورۇن بولغانلىقى ئۈچۈن، الله تائالا بۇ جايلار بىلەن قەسەم قىلغان بولۇشى مۇمكىن.

**4** ﴿بىز ئىنسانىنى شەك ـ شۈبھىسىز ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە ياراتتۇق﴾ يەنى زېمىنغا خەلىپە قىلىشقا لايىق بولغىدەك، قولى بىلەن يېيەلەيدىغان، سۆزلىيەلەيدىغان، ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلالايدىغان، ئەقىللىق ـ پاراسەتلىك قىلىپ ياراتتۇق.

5 ﴿ئاندىن ئۇنى﴾ چىرايلىق ياراتقانلىق نېئمىتىمىزگە شۈكۈر قىلماي ئاسىيلىق قىلغانلىقتىن ﴿دوزاخقا قايتۇردۇق﴾ .

6 ﴿پەقەت ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا﴾. بۇلار دوزاخقا ئەمەس، جەننەتكە قايتۇرۇلىدۇ. ﴿بۇلارغا ئۈزۈلمەس ساۋاب بېرىلىدۇ﴾.

7 ئى ئىنسان! ﴿بۇنىڭدىن كېيىن﴾ يەنى سېنى چىرايلىق شەكىلدە ياراتقاندىن ۋە روشەن دەلىللەر بايان قىلىنغاندىن كېيىن ﴿يەنە نېمىشقا قىيامەتنى ئىنكار قىلىسەن؟﴾

8 ﴿الله﴾ ئىنساننى چىرايلىق شەكىلدە يارىتىپ، كاپىر بولغانلارنى دوزاخقا ۋە مۇسۇلمانلارنى جەننەتكە قايتۇرۇشىدا ﴿ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچى ئەمەسمۇ؟﴾

## 96 ـ سۈرە ئەلەق

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بۇ، قۇرئان كەرىمدىكى تۇنجى قېتىم نازىل بولغان ئايەتلەردۇر.

1 ﴿ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى﴾ نى تىلغا ئېلىش ﴿بىلەن ئوقۇغىن﴾ يەنى پەرۋەردىگارىڭدىن ياردەم سورىغان ھالەتتە ئوقۇغىن.

2 ﴿ئۇ ئىنساننى لەختە قاندىن ياراتتى﴾ يەنى ئابى مەنىدىن باشلاپ، ئاندىن ئۇ الله نىڭ قۇدرىتى بىلەن لەختە قانغا ئايلىنىدۇ...

3 ﴿ئوقۇغىن، پەرۋەردىگارىڭ ئەڭ كەرەملىكتۇر﴾ يەنى ئۇ سەن ئۇممى بولساڭمۇ، سېنى ئوقۇشقا قادىر قىلدى.

4 ﴿ئۇ قەلەم بىلەن﴾ خەت يېزىشنى ﴿ئۆگەتتى﴾ الله تائالا ئىسلامنىڭ دەسلەپكى دەۋرىدىنلا ئوقۇش ۋە يېزىشقا دەۋەت قىلىش ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇرۇش بىلەن باشلىدى. چۈنكى ئۇ ئىككىسىدە ناھايىتى زور مەنپەئەت بار.

5 ﴿ئىنسانغا﴾ قەلەم ئارقىلىق، ئۇ ﴿بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلدۈردى﴾.

6، 7 ﴿شەك ـ شۈبھىسىز ئىنسان ئۆزىنى باي ساناپ﴾ الله قا بويسۇنۇشتىن باش تارتىپ، ﴿راستلا ھەددىدىن ئاشىدۇ﴾.

8 ئى ئىنسان! ﴿بارىدىغان يېرىڭ پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدۇر﴾ قىلمىشىڭغا قاراپ جازاغا ياكى مۇكاپاتقا ئېرىشىسەن.

9،10 ﴿ناماز ئوقۇۋاتقان بەندىنى﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ﴿توسقان ئادەمنىڭ﴾ ئەبۇجەھلنىڭ ھالىنى ﴿ماڭا ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟﴾

11 ﴿ماڭا﴾ ئۇنىڭ ھالىنى ﴿ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟ ئەگەر ئۇ﴾ ھەددىدىن ئاشقۇچى نامازنى توسۇشنىڭ ئورنىغا ﴿توغرا يولدا بولغان بولسا﴾،

12 ﴿ياكى تەقۋادارلىققا ئەمر قىلغان بولسا﴾ بۇ ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ياخشى بولماسمىدى؟

13 ﴿ماڭا ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟ ئەگەر ئۇ﴾ يەنى ئەبۇجەھل قۇرئاننى ﴿ئىنكار قىلسا، ئىماندىن﴾ يۈز ئۆرۈسە،

14 ﴿الله نىڭ (ئۇنى) كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى﴾، قىلمىشىغا قارىتا جازا بېرىدىغانلىقىنى ﴿بىلمىدىمۇ؟﴾

15،16 ﴿ئۇ گۇمراھلىقتىن يانسۇن، ئەگەر ئۇ بۇنىڭدىن يانمىسا، چوقۇم ئۇنىڭ كوكۇلىسىدىن ـ يالغانچى گۇناھكارنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتۇپ﴾ جەھەننەمگە ﴿سۆرەيمىز﴾.

17 ﴿ئۇ ئۆزىنىڭ سورۇنداشلىرىنى ياردەمگە چاقىرسۇن!﴾ بۇ ئايەت ئەبۇجەھل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: سەن ماڭا تەھدىت قىلامسەن تېخى؟ مەن بۇ يەردىكى سورۇنداشلىرىم ئەڭ كۆپ ئادەم تۇرسام؟ ـ دېگەندە، نازىل بولغان دېگەن رىۋايەتلەرمۇ بار.

18 ﴿بىز زابانىيىلەر﴾ يەنى جەھەننەمنىڭ كۈچلۈك ـ قاتتىق قول پەرىشتىلىرى ﴿نى چاقىرىمىز﴾.

19 بۇ فاجىر گۇمراھلىقتىن ﴿يانسۇن! ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمىغىن﴾، الله قا ناماز ئوقۇپ ﴿سەجدە قىلغىن﴾ شۇنىڭ بىلەن تائەت ـ ئىبادەت ئارقىلىق الله قا ﴿يېقىنلىق ھاسىل قىلغىن﴾.

## 97 ـ سۈرە قەدر

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿بىز قۇرئاننى ھەقىقەتەن شەبى قەدرىدە﴾ لەۋھۇل مەھفۇزدىن دۇنيانىڭ ئاسمىنىغا بىراقلا ﴿نازىل قىلدۇق﴾، ئاندىن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا 23 يىل جەريانىدا ئېھتىياجغا قارىتا نازىل قىلىپ بولدۇق. شەبى قەدىر كېچىسى رامىزان ئېيىنىڭ ئاخىرقى ئون كۈنى ئىچىدە كېلىدىغان بولۇپ، قايسى كۈنى بولىدىغانلىقى ھەققىدە خىلمۇ خىل كۆز قاراشلار بار.

2 ﴿شەبى قەدرىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟﴾ بۇ كېچىنى شەبى قەدرى دەپ ئاتاشتىكى سەۋەب، ئۇ كېچىدە شۇ يىلى بولىدىغان ئىشلاردىن خالىغىنىنى تەقدىر قىلىدۇ. بەزىلەر: ئۇ كېچە قەدىر ـ قىممەتلىك كېچە بولغاچقا شۇنداق ئاتىغان دەپ قارايدۇ.

3 ﴿شەبى قەدرى﴾ كېچىسى قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ شەرەپ ۋە پەزىلىتى ﴿مىڭ ئاي﴾ نىڭ ئەمەل ـ ئىبادىتى ﴿دىن ئارتۇقتۇر﴾.

4 ﴿پەرىشتىلەر ۋە جىبرىئىل شۇ كېچىدە پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بىلەن﴾ زېمىنغا الله تەقدىر قىلغان ﴿بارلىق ئىش ئۈچۈن چۈشىدۇ﴾.

5 ﴿شۇ كېچە تاڭ يورۇغانغا قەدەر﴾ رەھمەت پەرىشتىلىرى ئۈزۈلمەي چۈشۈپ تۇرىدىغان، شەيتانلار ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيدىغان ﴿پۈتۈنلەي تىنچ ـ ئامانلىقتىن ئىبارەتتۇر﴾ .

ترتيبها ٩٧ — سُورَةُ القَدْرِ — آياتها ٥

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِنَّآ أَنزَلْنَٰهُ فِى لَيْلَةِ ٱلْقَدْرِ ﴿١﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا لَيْلَةُ ٱلْقَدْرِ ﴿٢﴾ لَيْلَةُ ٱلْقَدْرِ خَيْرٌ مِّنْ أَلْفِ شَهْرٍ ﴿٣﴾ تَنَزَّلُ ٱلْمَلَٰٓئِكَةُ وَٱلرُّوحُ فِيهَا بِإِذْنِ رَبِّهِم مِّن كُلِّ أَمْرٍ ﴿٤﴾ سَلَٰمٌ هِىَ حَتَّىٰ مَطْلَعِ ٱلْفَجْرِ ﴿٥﴾

ترتيبها ٩٨ — سُورَةُ البَيِّنَةِ — آياتها ٨

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

لَمْ يَكُنِ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ مِنْ أَهْلِ ٱلْكِتَٰبِ وَٱلْمُشْرِكِينَ مُنفَكِّينَ حَتَّىٰ تَأْتِيَهُمُ ٱلْبَيِّنَةُ ﴿١﴾ رَسُولٌ مِّنَ ٱللَّهِ يَتْلُوا۟ صُحُفًا مُّطَهَّرَةً ﴿٢﴾ فِيهَا كُتُبٌ قَيِّمَةٌ ﴿٣﴾ وَمَا تَفَرَّقَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ إِلَّا مِنۢ بَعْدِ مَا جَآءَتْهُمُ ٱلْبَيِّنَةُ ﴿٤﴾ وَمَآ أُمِرُوٓا۟ إِلَّا لِيَعْبُدُوا۟ ٱللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ ٱلدِّينَ حُنَفَآءَ وَيُقِيمُوا۟ ٱلصَّلَوٰةَ وَيُؤْتُوا۟ ٱلزَّكَوٰةَ ۚ وَذَٰلِكَ دِينُ ٱلْقَيِّمَةِ ﴿٥﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ مِنْ أَهْلِ ٱلْكِتَٰبِ وَٱلْمُشْرِكِينَ فِى نَارِ جَهَنَّمَ خَٰلِدِينَ فِيهَآ ۚ أُو۟لَٰٓئِكَ هُمْ شَرُّ ٱلْبَرِيَّةِ ﴿٦﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّٰلِحَٰتِ أُو۟لَٰٓئِكَ هُمْ خَيْرُ ٱلْبَرِيَّةِ ﴿٧﴾

## 98 ـ سۈرە بەييىنە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللہ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئەھلى كىتابتىن﴾ يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالاردىن ﴿كاپىر بولغانلار ۋە مۇشرىكلار ئۆزلىرىگە﴾ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ﴿روشەن دەلىل كەلگەنگە قەدەر كۇفرىدىن ئايرىلغۇچى بولمىدى﴾. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئازغۇنلۇق ۋە جاھالەتنى بايان قىلىپ بېرىپ، ئۇلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلدى.

**2** ئۇ روشەن دەلىل، ئۆزگىرىپ كېتىش ۋە ئارىلىشىپ كېتىشتىن ساقلانغان، اللہ نىڭ كالامىدىن ئىبارەت ﴿پاك سەھىپىلەرنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان، اللہ تەرىپىدىن كەلگەن پەيغەمبەر﴾ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ﴿دۇر﴾. اللہ تائالا يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېگەن: ﴿جىمى ھەمدۇ ـ سانا اللہغا خاستۇركى، (اللہ ئىنسانلارنى) ئۆز تەرىپىدىن بولغان قاتتىق ئازابتىن ئاگاھلاندۇرۇش، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان مۇئمىنلەرگە ئوبدان مۇكاپات (يەنى جەننەت) بېرىدىغانلىقى بىلەن خۇشخەۋەر بېرىش ئۈچۈن، بەندىسى (يەنى پەيغەمبىرى مۇھەممەد) گە توغرا، ھېچقانداق قىڭغىرلىق (يەنى ئىختىلاپ، زىددىيەت) بولمىغان قۇرئاننى نازىل قىلدى.﴾ [سۈرە كەھف 1 ـ 2 ـ ئايەتلەر]

**3** ﴿ئۇ سەھىپىلەر توغرا﴾ ئايەت ۋە ﴿ئەھكاملارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان﴾، ھەقتىن ئازراقمۇ تايمىغان، بەلكى ئۇ ھىدايەت، ھېكمەت ۋە توغرا يولنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر.

**4** ﴿كىتاب بېرىلگەنلەر﴾ يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ﴿پەقەت ئۆزلىرىگە روشەن دەلىل كەلگەندىن كېيىنلا ئىختىلاپ قىلىشتى﴾ يەنى بىرەر شەكلىك نەرسىدە ئىختىلاپ قىلىشماي، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاشكارا ھەقىقەتنى ئېلىپ كەلگەندىن كېيىنمۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەرگە ئەگىشىپ بىرلىككە كېلىشنىڭ ئورنىغا، بەزىسى ئىمان ئېيتىپ، بەزىسى كاپىر بولدى.

**5** ﴿ئۇلار﴾ نازىل بولغان كىتاب قۇرئاندا ﴿پەقەت ئىبادەتنى اللہ قا﴾ ھېچ بىر ئەھەدنى شېرىك قىلماستىن ﴿خالىس قىلغان﴾، باشقا دىنلارنى تاشلاپ ئىسلام دىنىدىن ئىبارەت ﴿ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا﴾ (يالغۇز) اللہ قىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى﴾ اللہ بۇيرىغان شەكىلدە ئۆز ۋاقتىدا ﴿ئادا قىلىشقا، زاكاتنى﴾ ئۆز ئورنىغا ﴿بېرىشكە﴾ بۇيرۇلدى، ﴿ئەنە شۇلار﴾ يەنى ئىبادەت، ئىخلاس، ناماز، زاكاتلار ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ﴿توغرا دىندۇر﴾ ئۇلارغا ئىختىلاپ قىلىش لايىق بولمايدۇ.

**6** ﴿ئەھلى كىتابتىن ۋە مۇشرىكلاردىن كاپىر بولغانلار ھەقىقەتەن دوزاخقا كىرىدۇ. دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئەنە شۇلار مەخلۇقاتلارنىڭ يامىنىدۇر﴾ چۈنكى ئۇلار ھەسەت ۋە سەركەشلىكنىڭ سەۋەبىدىن ھەقىقەتتىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەردۇر.

**7** ﴿ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ـ ئەنە شۇلار مەخلۇقاتلارنىڭ ياخشىسىدۇر﴾.

**8** ﴿ئۇلارغا﴾ ئىمان ئېيتقانلىقى ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلىقى ئۈچۈن ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا بېرىلىدىغان مۇكاپات﴾ (ئۇلارنىڭ) تۇرار جايى بولغان﴾، دەرەخلىرى ۋە ئۆيلىرى ﴿ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇركى، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. اللہ ئۇلاردىن رازى بولىدۇ، ئۇلارمۇ اللہ دىن مەمنۇن بولىدۇ. بۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن قورققان ئادەم ئېرىشىدۇ﴾.

## 99 ـ سۈرە زەلزەلە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللہ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿زېمىن قاتتىق تەۋرىتىلگەندە﴾ يەنى بارلىق نەرسىلەر پارچە ـ پارچە بولۇپ كەتكەندە،

**2** ﴿زېمىن﴾ (قوينىدىكى) يۈكلىرىنى﴾ يەنى مەدەنلەر، ئۆتلار، ئۆلۈكلەرنى ﴿چىقارغاندا﴾،

**3** ﴿ئىنسان﴾ يەنى كاپىر ﴿ئۇنىڭغا﴾ يەنى زېمىنغا: ﴿نېمە بولدى؟﴾ يەنى نېمە زېمىننى تەۋرىتىپ، ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەرنى چىقىرىۋەتتى ﴿دېگەندە﴾،

جَزَآؤُهُمۡ عِندَ رَبِّهِمۡ جَنَّٰتُ عَدۡنٖ تَجۡرِي مِن تَحۡتِهَا ٱلۡأَنۡهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَآ أَبَدٗاۖ رَّضِيَ ٱللَّهُ عَنۡهُمۡ وَرَضُواْ عَنۡهُۚ ذَٰلِكَ لِمَنۡ خَشِيَ رَبَّهُۥ ﴿٨﴾

ترتيبها ٩٩ — سُورَةُ الزَّلْزَلَة — آياتها ٨

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا زُلۡزِلَتِ ٱلۡأَرۡضُ زِلۡزَالَهَا ﴿١﴾ وَأَخۡرَجَتِ ٱلۡأَرۡضُ أَثۡقَالَهَا ﴿٢﴾ وَقَالَ ٱلۡإِنسَٰنُ مَا لَهَا ﴿٣﴾ يَوۡمَئِذٖ تُحَدِّثُ أَخۡبَارَهَا ﴿٤﴾ بِأَنَّ رَبَّكَ أَوۡحَىٰ لَهَا ﴿٥﴾ يَوۡمَئِذٖ يَصۡدُرُ ٱلنَّاسُ أَشۡتَاتٗا لِّيُرَوۡاْ أَعۡمَٰلَهُمۡ ﴿٦﴾ فَمَن يَعۡمَلۡ مِثۡقَالَ ذَرَّةٍ خَيۡرٗا يَرَهُۥ ﴿٧﴾ وَمَن يَعۡمَلۡ مِثۡقَالَ ذَرَّةٖ شَرّٗا يَرَهُۥ ﴿٨﴾

ترتيبها ١٠٠ — سُورَةُ العَادِيَات — آياتها ١١

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلۡعَٰدِيَٰتِ ضَبۡحٗا ﴿١﴾ فَٱلۡمُورِيَٰتِ قَدۡحٗا ﴿٢﴾ فَٱلۡمُغِيرَٰتِ صُبۡحٗا ﴿٣﴾ فَأَثَرۡنَ بِهِۦ نَقۡعٗا ﴿٤﴾ فَوَسَطۡنَ بِهِۦ جَمۡعًا ﴿٥﴾ إِنَّ ٱلۡإِنسَٰنَ لِرَبِّهِۦ لَكَنُودٞ ﴿٦﴾ وَإِنَّهُۥ عَلَىٰ ذَٰلِكَ لَشَهِيدٞ ﴿٧﴾ وَإِنَّهُۥ لِحُبِّ ٱلۡخَيۡرِ لَشَدِيدٌ ﴿٨﴾ ۞ أَفَلَا يَعۡلَمُ إِذَا بُعۡثِرَ مَا فِي ٱلۡقُبُورِ ﴿٩﴾

**4** ﴿بۇ كۈندە زېمىن ئۆزىنىڭ خەۋەرلىرىنى﴾ يەنى ئۈنىڭ ئۈستىدە ئىشلەنگەن ياخشى ـ يامان ئىشلارنى ﴿مەلۇم قىلىدۇ﴾ يەنى الله بەندىلەرگە گۇۋاھچى قىلىش ئۈچۈن بارلىق نەرسىلەرنى زۇۋانغا كىرگۈزىدۇ.

**5** ئۇنىڭ مەلۇم قىلىشى ﴿پەرۋەردىگارىنىڭ﴾ ئۇنىڭغا ۋەھيى قىلىش ئارقىلىق ﴿ئۇنى شۇنداق قىلىشقا﴾ يەنى سۆزلەش ۋە گۇۋاھلىق بېرىشكە ﴿ئەمر قىلغانلىقىدىندۇر﴾.

**6** ﴿بۇ كۈندە كىشىلەر﴾ قەبرىلىرىدىن ھېساب مەيدانلىرىغا ﴿قىلغان ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرۈش﴾ يەنى نەتىجىسىگە ئېرىشىش ﴿ئۈچۈن﴾ ئۆز دىنلىرى بويىچە ﴿توپ ـ توپ بولۇپ﴾ ئوڭ ياكى سول تەرەپلەرگە ﴿تارىلىپ كېتىدۇ﴾.

**7** ﴿كىمكى﴾ دۇنيادا ﴿زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى﴾ قىيامەت كۈنى خۇشال بولغان ھالەتتە ئۆز نامە ـ ئەمال دەپتىرىدە پۈتۈكلۈك ئىكەنلىكىنى ﴿كۆرىدۇ﴾.

**8** ﴿كىمكى﴾ دۇنيادا ﴿زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسىنى﴾ قىيامەت كۈنى ئېغىر دەرىجىدە ﴿تارتىدۇ﴾.

## 100 ـ سۈرە ئادىيات

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1،2،3،4،5** غازىلارنىڭ الله يولىدا دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلىشىدا، الله ۋە رەسۇلى ئۈچۈن جاپا تارتىپ ﴿ھاسىراپ يۈگۈرگۈچى﴾، قاتتىق يۈگۈرگەنلىكتىن ﴿تۇۋاقلىرىدىن ئوت چىقارغۇچى، ئەتىگەندە﴾ دۈشمەن ئۈستىگە ﴿باستۇرۇپ كىرگۈچى﴾، قاتتىق چاپقانلىقتىن جەڭدە دۈشمەنلەرنىڭ يۈزىگە ﴿توپا ـ چاڭ چىقارغۇچى، شۇ توپا ـ چاڭ بىلەن﴾ دۈشمەنلەرنى مەغلۇپ قىلىپ ﴿دۈشمەن توپى ئىچىگە كىرىپ كەتكۈچى ئاتلار بىلەن قەسەمكى﴾،

**6** ﴿ئىنسان ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىنىڭ (نېئمەتلىرىنى) شەكسىز ئىنكار قىلغۇچىدۇر﴾.

**7** ﴿ئىنسان ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا﴾ يەنى الله نىڭ نېئمىتىنى ئىنكار قىلغانلىقىغا ﴿ئەلۋەتتە ئۆزى گۇۋاھتۇر﴾.

**8** ﴿ئىنسان پۇل ـ مالغا ئىنتايىن ھېرىستۇر﴾ شۇ يولدا ھالاك بولغۇچىدۇر.

**9،10،11** ﴿قەبرىلەردىكى ئۆلۈكلەر﴾ (سىرتقا) ﴿چىقىرىلغان، دىللاردىكى﴾ ياخشى ـ يامان ﴿سىرلار ئاشكارا قىلىنغان چاغدا، ئۇلارنىڭ ھەممە ئەھۋالىدىن پەرۋەردىگارىنىڭ ھەقىقەتەن خەۋەردار ئىكەنلىكىنى﴾ شۇ كۈنى قىلغىنىغا قارىتا جازا بېرىدىغانلىقىنى، بۇ نادان ئىنسان ﴿بىلمەمدۇ؟﴾ ئەگەر بىلسە، الله تائالاغا شۈكۈر قىلىش، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىش ۋە قىيامەت كۈنى ئۈچۈن ياخشى ئەمەل قىلىشنىڭ ئورنىغا، مال ـ دۇنيا مۇھەببىتى بىلەن مەشغۇل بولۇشى لايىق ئەمەس.

## 101 ـ سۈرە قارىئە

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿قىيامەت﴾،

**2** ﴿قىيامەت نېمىدۇر﴾.

**3** ﴿قىيامەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾

**4** ﴿شۇ كۈندە﴾ قورقۇنچىنىڭ قاتتىقلىقىدىن ﴿ئىنسانلار﴾ تەرەپ ـ تەرەپكە ﴿تارىلىپ كەتكەن پەرۋانىدەك بولۇپ كېتىدۇ﴾.

**5** ﴿تاغلار ئېتىلغان يۇڭدەك بولۇپ كېتىدۇ﴾.

**6،7** ﴿تارازىسى ئېغىر كەلگەن﴾ يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشكەن ﴿ئادەمگە كەلسەك، ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا﴾ يەنى ناز ـ نېئمەتلىك جەننەتتە ﴿بولىدۇ﴾.

**8،9** ﴿تارازىسى يېنىك كەلگەن﴾ يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەن ياكى ياخشىلىقى بولمىغان ﴿ئادەمگە كەلسەك، ئۇنىڭ جايى ھاۋىيە بولىدۇ﴾.

وَحُصِّلَ مَا فِي ٱلصُّدُورِ ﴿١٠﴾ إِنَّ رَبَّهُم بِهِمۡ يَوۡمَئِذٖ لَّخَبِيرُۢ ﴿١١﴾

## سُورَةُ القَارِعَةِ

ترتيبها ١٠١ — آياتها ١١

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

ٱلۡقَارِعَةُ ﴿١﴾ مَا ٱلۡقَارِعَةُ ﴿٢﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا ٱلۡقَارِعَةُ ﴿٣﴾ يَوۡمَ يَكُونُ ٱلنَّاسُ كَٱلۡفَرَاشِ ٱلۡمَبۡثُوثِ ﴿٤﴾ وَتَكُونُ ٱلۡجِبَالُ كَٱلۡعِهۡنِ ٱلۡمَنفُوشِ ﴿٥﴾ فَأَمَّا مَن ثَقُلَتۡ مَوَٰزِينُهُۥ ﴿٦﴾ فَهُوَ فِي عِيشَةٖ رَّاضِيَةٖ ﴿٧﴾ وَأَمَّا مَنۡ خَفَّتۡ مَوَٰزِينُهُۥ ﴿٨﴾ فَأُمُّهُۥ هَاوِيَةٞ ﴿٩﴾ وَمَآ أَدۡرَىٰكَ مَا هِيَهۡ ﴿١٠﴾ نَارٌ حَامِيَةُۢ ﴿١١﴾

## سُورَةُ التَّكَاثُرِ

ترتيبها ١٠٢ — آياتها ٨

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

أَلۡهَىٰكُمُ ٱلتَّكَاثُرُ ﴿١﴾ حَتَّىٰ زُرۡتُمُ ٱلۡمَقَابِرَ ﴿٢﴾ كَلَّا سَوۡفَ تَعۡلَمُونَ ﴿٣﴾ ثُمَّ كَلَّا سَوۡفَ تَعۡلَمُونَ ﴿٤﴾ كَلَّا لَوۡ تَعۡلَمُونَ عِلۡمَ ٱلۡيَقِينِ ﴿٥﴾ لَتَرَوُنَّ ٱلۡجَحِيمَ ﴿٦﴾ ثُمَّ لَتَرَوُنَّهَا عَيۡنَ ٱلۡيَقِينِ ﴿٧﴾ ثُمَّ لَتُسۡـَٔلُنَّ يَوۡمَئِذٍ عَنِ ٱلنَّعِيمِ ﴿٨﴾

**10** ﴿ھاۋىيەنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلەلەيسەن؟﴾ بۇ يەردىكى سوئال جۈملە قورقۇتۇش ئۈچۈندۇر.

**11** ﴿ھاۋىيە﴾ ناھايىتى ﴿قىزىق ئوتتۇر﴾.

## 102 ـ سۈرە تەكاسۇر

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1،2** ﴿تاكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغىنىڭلارغا﴾ يەنى ئۆلۈپ قەبرىلەرگە كۆمۈلگىنىڭلارغا ﴿قەدەر﴾، پۇل - مال، بالىلارنىڭ كۆپلۈكى بىلەن ﴿پەخىرلىنىمەك سىلەرنى﴾ الله قا تائەت - ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت ئاخىرەتنىڭ ئەمەللىرىدىن ﴿غەپلەتتە قالدۇردى﴾.

**3** ﴿راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر﴾.

**4** ﴿ئاندىن راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر﴾.

**5** ﴿ئەگەر سىلەر راستلا﴾ كەلگۈسىدە كېلىدىغان ئىشلارنى ﴿ھەقىقىي بىلسەڭلار﴾ مال - دۇنيا ۋە بالا - چاقىلىرىڭلارنى كۆپەيتىش سىلەرنى ئۇ كاتتا كۈنگە تەييارلىق قىلىشتىن غەپلەتتە قويمىسۇن.

**6** ئاخىرەتتە ﴿سىلەر چوقۇم جەھەننەمنى كۆرىسىلەر﴾.

**7** ﴿ئاندىن ئۇنى چوقۇم ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆرىسىلەر﴾.

**8** ﴿ئاندىن نېئمەتلەردىن﴾ يەنى سىلەرنىڭ دۇنيادىكى ئاخىرەتنىڭ ياخشى ئەمەلىدىن غەپلەتتە قويغان مال - دۇنيالىرىڭلاردىن، خاتىرجەم ۋە سالامەت بولغانلىقىڭلاردىن، بوش ئۆتكۈزگەن ۋاقتىڭلاردىن، يېمەك - ئىچمەكنىڭ لەززەتلىرىدىن، ئۇسسۇزلىقىڭلارنى قاندۇرغان سوغۇق سۇلاردىن ۋە ساراي - ئۆيلىرىڭلاردىن ﴿سوئال - سوراق قىلىنىسىلەر﴾.

## 103 ـ سۈرە ئەسر

مەككىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿زامان بىلەن قەسەمكى﴾، الله تائالانىڭ زامان بىلەن قەسەم قىلىشى، ئۇنىڭدا كېچە - كۈندۈزنىڭ رېتىملىق ئۆتۈشى، قاراڭغۇلۇق ۋە يورۇقلۇقنىڭ ئارقا - ئارقىدىن كېلىشى، ھاياتلىقنىڭ مەنپەئەتى ۋە داۋاملىشىشى قاتارلىق الله تائالانىڭ بىرلىك ۋە بارلىقىغا ئاشكارا دەلىل بولىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. مۇقاتىل مۇنداق دەيدۇ: ئايەتتىكى زامان ئەسىر نامىزىنىڭ ۋاقتىنى كۆرسىتىدۇ.

**2،3** ﴿ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر - بىرىگە﴾ الله قا ئىمان ئېيتىش، الله بەلگىلىگەننى بىجا كەلتۈرۈش ۋە توسقاندىن يىراق تۇرۇشتىن ئىبارەت قىلىشى مۇھىم بولغان ﴿ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر-بىرىگە﴾ گۇناھتىن يىراق بولۇش، بويرۇلغان ۋەزىپىلەرنى ئورۇنلاش ۋە ئېچىنىشلىق تەقدىرلەرگە دۇچ كەلگەن چاغدىكى ئېغىرچىلىقلاردا ﴿سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر﴾.

## 104 ـ سۈرە ھۇمەزە

مەككىدە نازىل بولغان، 9 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** كىشىلەرنى يۈزىدە ياكى ئارقىدىن ﴿ئەيىبلىگۈچى سۆخەنچىگە ۋاي!﴾

**2** ﴿ئۇ مال توپلىدى ۋە ئۇنى﴾ ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلماي ساقلاش ئۈچۈن ﴿ساناپ تۇردى﴾ يەنى ئۇ توپلىغان ماللارنىڭ سەۋەبىدىن ئۆزىگە تەمەننا قويۇپ باشقىلارنى كەمسىتتى.

**3** ﴿ئۇ مېلى ئۆزىنى﴾ دۇنيادا مەڭگۈ قالدۇرىدۇ دەپ ئويلايدۇ. ئۇ مال يىغىشقا قاتتىق ھەۋەس قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۆلگەندىن كېيىن بولىدىغان ئىشلارنى ئويلىمايدۇ.

**4** ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇ چوقۇم﴾ ماللىرى بىلەن

## سُورَةُ الْعَصْرِ

ترتيبها ١٠٣ — آياتها ٣

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلْعَصْرِ ﴿١﴾ إِنَّ ٱلْإِنسَٰنَ لَفِى خُسْرٍ ﴿٢﴾ إِلَّا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّٰلِحَٰتِ وَتَوَاصَوْا۟ بِٱلْحَقِّ وَتَوَاصَوْا۟ بِٱلصَّبْرِ ﴿٣﴾

## سُورَةُ الْهُمَزَةِ

ترتيبها ١٠٤ — آياتها ٩

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَيْلٌ لِّكُلِّ هُمَزَةٍ لُّمَزَةٍ ﴿١﴾ ٱلَّذِى جَمَعَ مَالًا وَعَدَّدَهُۥ ﴿٢﴾ يَحْسَبُ أَنَّ مَالَهُۥٓ أَخْلَدَهُۥ ﴿٣﴾ كَلَّا ۖ لَيُنۢبَذَنَّ فِى ٱلْحُطَمَةِ ﴿٤﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا ٱلْحُطَمَةُ ﴿٥﴾ نَارُ ٱللَّهِ ٱلْمُوقَدَةُ ﴿٦﴾ ٱلَّتِى تَطَّلِعُ عَلَى ٱلْأَفْـِٔدَةِ ﴿٧﴾ إِنَّهَا عَلَيْهِم مُّؤْصَدَةٌ ﴿٨﴾ فِى عَمَدٍ مُّمَدَّدَةٍۭ ﴿٩﴾

## سُورَةُ الْفِيلِ

ترتيبها ١٠٥ — آياتها ٥

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

أَلَمْ تَرَ كَيْفَ فَعَلَ رَبُّكَ بِأَصْحَٰبِ ٱلْفِيلِ ﴿١﴾ أَلَمْ يَجْعَلْ كَيْدَهُمْ فِى تَضْلِيلٍ ﴿٢﴾ وَأَرْسَلَ عَلَيْهِمْ طَيْرًا أَبَابِيلَ ﴿٣﴾ تَرْمِيهِم بِحِجَارَةٍ مِّن سِجِّيلٍ ﴿٤﴾ فَجَعَلَهُمْ كَعَصْفٍ مَّأْكُولٍۭ ﴿٥﴾

قوشۇلۇپ ھەرقانداق نەرسىنى كۆيدۇرۇپ كۈل قىلىۋېتىدىغان ﴿ھۆتەمەگە تاشلىنىدۇ﴾.

5 ﴿ھۆتەمەنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟﴾

6،7 ﴿ئۇ، اللە نىڭ ياندۇرغان ئوتىدۇركى﴾، ئۇنىڭ ئەلىمى ﴿يۈرەكلەرگە يېتىپ بارىدۇ﴾ چۈنكى يۈرەك يامان ئەخلاق، يامان نىيەت، تەكەببۇرلۇق ۋە ياخشى كىشىلەرنى كەمسىتىشكە ئوخشاش بارلىق يامان ئىشلارنىڭ مەنبەسىدۇر.

8 ﴿ئۇلار چوقۇم دوزاخقا سولىنىدۇ﴾ ئۇنىڭدىن ھەرگىزمۇ چىقالمايدۇ.

9 ﴿ئېگىز تۈۋرۈكلەرگە باغلىنىدۇ﴾ قەتادە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار دوزاخقا سولىنىپ، تۆمۈر تۈۋرۈكلەرگە باغلىۋېتىلىدۇ. ئۇلارغا ھېچقانداق ئاراملىق بېرىلمەيدۇ.

## 105 ـ سۈرە فىل

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ فىل ئىگىلىرىنى قانداق قىلغانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾ فىل ئىگىلىرى يەمەنگە ھۆكۈمرانلىق قىلغان بىر تۈركۈم خرىستىئانلار بولۇپ، ئۇلاردىن بىر بۆلۈك ئەسكەر كەئبىنى ئۆرىمىز دەپ يولغا چىقتى، ئۇلار مەككىگە كېلىشىگە اللە تائالا مۇشۇ سۈرىدە تىلغا ئېلىنىدىغان قۇشلارنى ئەۋەتىپ، ئۇلارنى ھالاك قىلدى. بۇ ۋەقە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك كېلىشتىن 40 يىل ئىلگىرى يۈز بەرگەن بولۇپ، پەيغەمبەرلىك كەلگەندىمۇ شۇ ۋەقەنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن بەزى كىشىلەر بار ئىدى.

2 ﴿ئۇ ئۇلارنىڭ﴾ كەئبىنى ئۆرۈمەكچى بولۇشتىن ئىبارەت ئازغۇن ﴿ھىيلە ـ مىكرىنى بەربات قىلمىدىمۇ؟﴾

3 ﴿ئۇ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە﴾ دېڭىز تەرەپتىن ﴿توپ ـ توپ﴾ قارا ﴿قۇشلارنى ئەۋەتتى﴾. قۇشلارنىڭ ھەربىرىنىڭ تۇمشۇقىدا بىر تال ۋە ئىككى پۇتىدا ئىككى تال تاش بولۇپ، ئۇ تاش تەگكەن ھەرقانداق ئادەمدىن تېشىپ ئۆتۈپ كېتەتتى.

4 ﴿قۇشلار ئۇلارغا﴾ لېيى دوزاخنىڭ ئوتى بىلەن يۇغۇرۇلۇپ ئۇلانىڭ ئىسىملىرى يېزىلغان، سېرىق پۇرچاقتىن يوغانراق نۇقۇتتەك چوڭلۇقتىكى ﴿ساپال تاشلارنى ئېتىپ﴾،

5 ﴿ئۇلارنى چاينىۋېتىلگەن سامانىدەك قىلىۋەتتى﴾.

## 106 ـ سۈرە قۇرەيش

مەككىدە نازىل بولغان، 4 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿قۇرەيش قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن﴾،

2 ﴿ئۇلار قىشلىق ۋە يازلىق سەپىرىدە قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن﴾، ئەينى زامانىدىكى قۇرەيشلەر يازدا يەمەنگە، قىشتا شامغا تىجارەتكە چىقاتتى. چۈنكى يەمەن ئىسسىق، شام بولسا سوغۇق ئىدى. ئۇلار شۇ تىجارەتنى ئارقىلىق تۇرمۇش كەچۈرەتتى. ئەگەر ئۇلار شۇ تىجارەتنىنى قىلالمىسا، ئۇلارنىڭ جەمئىيەتتە ئورنىمۇ بولمىغان بولاتتى. ئەگەر اللە نىڭ بەيتى بولغان خاتىرجەم مەككە بولمىغان بولسا، تىجارەتنىمۇ قىلالمىغان بولاتتى.

3،4 شۇنىڭ ئۈچۈن ﴿بۇ ئۆي﴾ يەنى بەيتۇللاھ ﴿نىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇنكى، ئۇ ئۇلارنى ئاچلىقتا ئوزۇقلاندۇردى، ئۇلارنى﴾ ئەينى زامانىدىكى ئەرەبلەرنىڭ مۇشرىكلىرىدىن ۋە فىل ئىگىلىرىدىن كېلىدىغان ﴿قورقۇنچتىن ئەمىن قىلدى﴾.

## 107 ـ سۈرە مائۇن

مەككىدە نازىل بولغان، 7 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿دىننى﴾ يەنى قىيامەت كۈنىدىكى ھېساب ۋە جازانى ﴿ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردىڭمۇ﴾.

3،2 ﴿ئۇ يېتىمنى﴾ تەلەپ قىلغان ھەققىنى بەرمەي ﴿دۆشكەلەيدىغان﴾، بېخىللىقىدىن ئۆزىنى، ئائىلىسىنى ۋە باشقىلارنى ﴿مىسكىنگە تاماق بېرىشكە تەرغىب قىلمايدىغان ئادەمدۇر﴾. جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەر ئاياللار ۋە كىچىك بالىلارغا(يەنى يېتىم بالىلارغا) مىراس بەرمەيتتى.

5،4 ﴿شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ﴾ يەنى ئۇلار ئوقىغان نامىزىدىن ساۋاب كۈتمەيدىغان، ئوقىماي قالسا جازاسىدىن قورقمايدىغان بولغاچقا، بىپەرۋالىق قىلىپ نامازنىڭ ۋاقتىنى ئۆتكۈزىۋېتىدۇ.

6 ﴿نامازنى﴾ كىشىلەرنىڭ ماختىشىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ﴿رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ﴾. ياخشى ئەمەللەرنىڭ ھەممىسىنى باشقىلارنىڭ ماختىشىنى ئۈمىت قىلغان ھالدا قىلىدۇ.

7 ﴿ئۇلار قولقا﴾ يەنى قازان ـ قۇمۇچ، تۇز ۋە چايغا ئوخشىغان، كىشىلەر ئۆزئارا ئۆتنە ـ يېرىم قىلىشىدىغان نەرسىلەرنى ﴿بەرمەيدۇ﴾. بەزىلەر بۇ ئايەتنى: «ماللىرىنىڭ زاكىتىنى بەرمەيدۇ» دەپ تەپسىر قىلغان.

سُورَةُ قُرَيْشٍ — ترتيبها ١٠٦ — آياتها ٤

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

لِإِيلَٰفِ قُرَيْشٍ ﴿١﴾ إِۦلَٰفِهِمْ رِحْلَةَ ٱلشِّتَآءِ وَٱلصَّيْفِ ﴿٢﴾ فَلْيَعْبُدُوا۟ رَبَّ هَٰذَا ٱلْبَيْتِ ﴿٣﴾ ٱلَّذِىٓ أَطْعَمَهُم مِّن جُوعٍ وَءَامَنَهُم مِّنْ خَوْفٍۭ ﴿٤﴾

سُورَةُ المَاعُونِ — ترتيبها ١٠٧ — آياتها ٧

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

أَرَءَيْتَ ٱلَّذِى يُكَذِّبُ بِٱلدِّينِ ﴿١﴾ فَذَٰلِكَ ٱلَّذِى يَدُعُّ ٱلْيَتِيمَ ﴿٢﴾ وَلَا يَحُضُّ عَلَىٰ طَعَامِ ٱلْمِسْكِينِ ﴿٣﴾ فَوَيْلٌ لِّلْمُصَلِّينَ ﴿٤﴾ ٱلَّذِينَ هُمْ عَن صَلَاتِهِمْ سَاهُونَ ﴿٥﴾ ٱلَّذِينَ هُمْ يُرَآءُونَ ﴿٦﴾ وَيَمْنَعُونَ ٱلْمَاعُونَ ﴿٧﴾

سُورَةُ الكَوْثَرِ — ترتيبها ١٠٨ — آياتها ٣

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِنَّآ أَعْطَيْنَٰكَ ٱلْكَوْثَرَ ﴿١﴾ فَصَلِّ لِرَبِّكَ وَٱنْحَرْ ﴿٢﴾ إِنَّ شَانِئَكَ هُوَ ٱلْأَبْتَرُ ﴿٣﴾

## 108 ـ سۈرە كەۋسەر

مەككىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 ﴿بىز ساڭا ھەقىقەتەن نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى﴾ يەنى اللە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۈممىتىنىڭ شاراپىتىگە جەننەتتە بىر دەريانى ﴿ئاتا قىلدۇق﴾.

2 ﴿پەرۋەردىگارىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن﴾ ئەينى زاماندا كىشىلەر ناماز ۋە قوربانلىقلىرىنى اللە تىن باشقىغا ئاتاپ قىلاتتى، شۇڭا اللە تائالا پەيغەمبىرىنى پەقەت ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشقا ئەمر قىلدى. قەتادە مۇنداق دېدۇ: بۇ ئايەتتە نامازدىن ھېيت نامىزى، قۇربانلىقتىن قۇربان ھېيتىدىكى قۇربانلىق مەقسەت قىلىنغان.

3 ﴿ھەقىقەتەن سېنىڭ دۈشمىنىڭنىڭ نام ـ نىشانى قالمايدۇ﴾ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ۋاپات بولغاندا، مۇشرىكلاردىن بىرى: مۇھەممەد نام ـ نىشانسىز قالىدىغان بولدى دېدى. شۇنىڭ بىلەن، اللە تائالا بۇ سۈرىنى نازىل قىلدى.

## 109 ـ سۈرە كافىرون

مەككىدە نازىل بولغان، 6 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

كاپىرلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: سېنىڭ ئىلاھىڭغا بىز بىر يىل ئىبادەت قىلساق، سەنمۇ بىزنىڭ ئىلاھلىرىمىزغا بىر يىل ئىبادەت قىلامسەن؟ دەپ سورىغاندا، اللە تائالا بۇ سۈرىنى نازىل قىلغان.

1 ئى مۇھەممەد! سېنى بۇتلارغا چوقۇنۇشقا ئۈندىگۈچى كۇففارلارغا ﴿ئېيتقىنكى، ئى كاپىرلار!﴾

2 ﴿سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارغا مەن چوقۇنمايمەن﴾.

3 ﴿سىلەرمۇ﴾ شۇ كاپىرلىقىڭلار ۋە شېرىك ئەقىدەڭلاردىلا بولىدىكەنسىلەر ﴿مەن ئىبادەت قىلىۋاتقان اللە قا ئىبادەت قىلمايسىلەر﴾.

4 ﴿سىلەر چوقۇنغان بۇتلارغا مېنىڭ﴾ پۈتۈن ھاياتىم بويىچە ﴿چوقۇنغىنىم يوق﴾.

5 ﴿سىلەرنىڭمۇ مەن ئىبادەت قىلغان اللە قا ئىبادەت قىلغىنىڭلار يوق﴾ يەنى سىلەر شۇ بۇتلىرىڭلارغا ئىبادەتلا قىلىدىكەنسىلەر، ھەرگىزمۇ مەن ئىبادەت قىلغان اللە قا ئىبادەت قىلمايسىلەر. ھەتتا كاپىرنىڭ ۋە اللە قا شېرىك كەلتۈرگۈچىنىڭ قىلغان

ترتيبها ١٠٩ — **سُورَةُ الكَافِرُونَ** — آياتها ٦

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ يَٰٓأَيُّهَا ٱلْكَٰفِرُونَ ﴿١﴾ لَآ أَعْبُدُ مَا تَعْبُدُونَ ﴿٢﴾ وَلَآ أَنتُمْ عَٰبِدُونَ مَآ أَعْبُدُ ﴿٣﴾ وَلَآ أَنَا۠ عَابِدٌ مَّا عَبَدتُّمْ ﴿٤﴾ وَلَآ أَنتُمْ عَٰبِدُونَ مَآ أَعْبُدُ ﴿٥﴾ لَكُمْ دِينُكُمْ وَلِىَ دِينِ ﴿٦﴾

ترتيبها ١١٠ — **سُورَةُ النَّصْرِ** — آياتها ٣

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا جَآءَ نَصْرُ ٱللَّهِ وَٱلْفَتْحُ ﴿١﴾ وَرَأَيْتَ ٱلنَّاسَ يَدْخُلُونَ فِى دِينِ ٱللَّهِ أَفْوَاجًا ﴿٢﴾ فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَٱسْتَغْفِرْهُ ۚ إِنَّهُۥ كَانَ تَوَّابًۢا ﴿٣﴾

ترتيبها ١١١ — **سُورَةُ المَسَدِ** — آياتها ٥

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

تَبَّتْ يَدَآ أَبِى لَهَبٍ وَتَبَّ ﴿١﴾ مَآ أَغْنَىٰ عَنْهُ مَالُهُۥ وَمَا كَسَبَ ﴿٢﴾ سَيَصْلَىٰ نَارًا ذَاتَ لَهَبٍ ﴿٣﴾ وَٱمْرَأَتُهُۥ حَمَّالَةَ ٱلْحَطَبِ ﴿٤﴾ فِى جِيدِهَا حَبْلٌ مِّن مَّسَدٍۭ ﴿٥﴾

ئىبادىتىنى الله ئىبادەت ھېسابلىمايدۇ. بەزى تەپسىرشۇناسلار مۇنداق دېيدۇ: بۇ سۈرىدىكى تەكرار جۈملىلەر كاپىرلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزلىرىنىڭ تەلىۋىگە قوشۇلۇپ قالامدىكىن دېگەن ئۈمىدىنى پۈتۈنلەي بەربات قىلىۋېتىش ئۈچۈندۇر.

**6** ﴿سىلەرنىڭ دىنىڭلار ئۆزۈڭلار ئۈچۈن، مېنىڭ دىنىمىمۇ ئۆزۈم ئۈچۈن﴾ ئەگەر سىلەر ئۆز دىنىڭلارغا رازى بولغان بولساڭلار، مەنمۇ ئۆز دىنىمغا رازى. سىلەرنىڭ دىنىڭلار شېرىك دىنى، مېنىڭ دىنىم بولسا تەۋھىد دىنىدۇر.

## 110 ـ سۈرە نەسر

مەدىنىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بۇ سۈرە خوشلىشىش سۈرىسى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەندە﴾ دېگەن ئايەت نازىل بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كۆڭلۈم ماڭا ئەجىلىمنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنى خەۋەر قىلىۋاتىدۇ دېگەنىدى.

**1،2** ئى مۇھەممەد! دۈشمەنلىرىڭ ئۈستىدىن غالىب كېلىش، مەككىنى فەتھى قىلىش ۋە كىشىلەرنىڭ قەلبىنى ھەقنى قوبۇل قىلىشقا ئېچىپ بېرىش قاتارلىق ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ۋە الله نىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە﴾، الله ئۆز پەيغەمبىرىگە مەككىنى فەتھى قىلىپ بەرگەندە، ئەرەبلەر ئۆز ئارا: الله فىل ساھىپلىرىدىن ساقلىغان ھەرەمنى مۇھەممەدكە فەتھى قىلىپ بەرگىنىگە قارىغاندا مۇھەممەدنىڭ دىنى ھەق ئىكەن دېيىشىپ، ئىلگىرى بىردىن ـ ئىككىدىن ئىسلامغا كىرىۋاتقان بولسا، ئەمدىلىكتە قەبىلە ـ قەبىلە بىراقلا ئىمانغا كىرىشكە باشلىدى.

**3** ﴿رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن﴾ يەنى بۇ ئايەتتە ھېچقانداق بىر كىشى ئويلاپ باقمىغان الله نىڭ ئاسانچىلىق يارىتىپ بەرگىنىگە ھەيران بولۇپ، تەسبىھ ئېيتىش بىلەن نۇسرەت ئاتا قىلىش، مەككىنى فەتھى قىلىپ بېرىش ۋە كىشىلەرنى توپ ـ توپى بىلەن ئىسلامغا كىرگۈزۈشتەك الله نىڭ كاتتا مەرھەمىتىگە ھەمدى ئېيتىش بىرلەشتۈرۈلگەن. ﴿ۋە ئۇنىڭدىن﴾ ئۆزەڭنى تۆۋەن تۇتقان، كەمچىلىكلىرىڭنى تونۇغان ھالەتتە گۇناھلىرىڭغا ﴿مەغپىرەت تىلىگىن. الله ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾ ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بۇ سۈرە ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ سۈرىدىكى ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەندە﴾ دېگەن ئايەت الله تائالانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەجىلىنىڭ توشقانلىقىنى بىلدۈرۈپ قويغانلىقىدۇر. ﴿رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن﴾ دېگەن ئايەت بولسا، ئۇنىڭ ئەجىلىنىڭ توشقانلىقىنىڭ ئالامىتىدۇر.

## 111 ـ سۈرە مەسەد

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

**1** ﴿ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككى قولى قۇرۇپ كەتسۇن!﴾ (ئەمەلدە) قۇرۇپ كەتتى﴾.

**2** ﴿ئۇنىڭغا مال ـ مۈلكى ۋە ئېرىشكەن نەرسىلىرى﴾ يەنى ئۇنىڭ ئابرويى ۋە بايلىقى ئۇنى قوللىرى قۇرۇپ كېتىش ۋە ئازابىنىڭ نازىل بولۇشىدىن قۇتقۇزۇشقا ﴿ئەسقاتمىدى﴾.

**3** ﴿ئۇ لاۋۇلداپ تۇرغان﴾ تېرىلىرىنى كۆيدۈرۈپ ئازابلايدىغان، دوزاختىن ئىبارەت ﴿ئوتقا كىرىدۇ﴾.

**4** ﴿ئۇنىڭ ئوتۇن توشۇغۇچى﴾ يەنى سۇخەنچى ﴿خوتۇنىمۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا كىرىدۇ﴾ ئۇ خوتۇن ئەبۇسۇفيانىنىڭ سىڭلىسى ۋە ھەربىنىڭ قىزى ئۇممۇ جەمىل بولۇپ، ئۇ كېچىسى ئوتۇن ۋە تىكەنلەرنى ئېلىپ كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭىدىغان يوللىرىغا چاچاتتى.

**5** ﴿ئۇنىڭ بويىنىدا مەھكەم ئېشىلگەن ئارغامچا بولىدۇ﴾ ئۇ خوتۇننىڭ بويىنىدا ئېسىل تاشتىن ياسالغان بىر مۇنچاق بولۇپ، ئۇ: بۇنى لات بىلەن ئۇززا دېگەن بۇتلىرىم مېنىڭ مۇھەممەدكە دۈشمەنلىك قىلغانلىقىم ئۈچۈن تەقدىم قىلدى دەيتتى. شۇنىڭ جازاسى ئۈچۈن قىيامەت كۈنى شۇ مۇنچاقنىڭ ئورنىغا ئېشىلگەن ئارغامچا ئېسىپ قويۇلىدۇ.

## 112 ـ سۈرە ئىخلاس

مەككىدە نازىل بولغان، 4 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1 مۇشرىكلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا: پەرۋەردىگارىڭنى سۈپەتلەپ بەرگىن، يەنى نەسەبىنى دەپ بەرگىن دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ سۈرە نازىل بولدى، ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا ﴿ئېيتقىنكى، ئۇ ـ الله بىردۇر﴾ ھېچقانداق شېرىكى يوقتۇر.

2 ﴿ھەممە الله قا موھتاجدۇر﴾ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: خوجايىنلىقتا كامالەتكە يەتكەن، بارلىق مەخلۇقاتلار ئۇنىڭغا مۇھتاج بولىدىغان خوجايىن، كاتتىلىقتا كامالەتكە يەتكەن ئۇلۇغ زات، مۇلايىملىقتا كامالەتكە يەتكەن مۇلايىم زات، قەھرى ـ غەزەپتە كامالەتكە يەتكەن قەھرى ـ غەزەپلىك زات، ئىلىمدە كامالەتكە يەتكەن ئالىم زات ۋە ھېكمەتتە كامالەتكە يەتكەن ھەكىم زات الله سۇبھانەھۇ ۋەتائالادۇر. بۇ سۈپەت بىلەن پەقەت شۇ زاتلا سۈپەتلىنىشكە لايىق.

3 ﴿الله بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس﴾ چۈنكى ئۇ ھېچقانداق نەرسە بىلەن جىنسداش ئەمەس. ئۇ زاتنى ئۆتمۈشتىمۇ ۋە كېلەچەكتىمۇ يوقلىشقا نىسبەت بېرىش مۇمكىن ئەمەس. تۇغۇلدى دېگەنلىك تۇغۇلۇشتىن ئىلگىرى يوق ئىدى،ـ دېگەنلىكتۇر. يەنى الله نىڭ تۇغۇلدى دەپ، نىسبەت بېرىدىغانغا ھېچقانداق ئاتىسىمۇ يوق. ئەينى چاغدا ئەرەب مۇشرىكلىرى: پەرىشتىلەرنى الله نىڭ قىزلىرى يەھۇدىيلار: ئۇزەيرنى الله نىڭ ئوغلى خرىستىئانلار: ئىسانى الله نىڭ ئوغلى دېيىشتى. الله تائالا ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئىنكار قىلىپ: ﴿الله بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس﴾ دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى.

4 ﴿ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش﴾ ۋە شېرىك ﴿بولالمايدۇ﴾ ۋە ئوخشىمايدۇ.

## 113 ـ سۈرە فەلەق

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1،2،3،4،5 ﴿مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن، قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن﴾، چۈنكى كېچىدە بارلىق يىرتقۇچ ھايۋان ۋە جىن ـ شاياتۇنلار ئۇۋىسىدىن چىقىدۇ. شۇنداقلا، يامان ئادەملەرمۇ يامانلىقلىرىنى باشلايدۇ. ﴿تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن، ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى (الله) قا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن دېگىن﴾ بۇ سۈرىدە الله تائالا بارلىق ئالەمدىكى كېچىنى قاراڭغۇ قىلىپ، ئۇنى يەنە يورۇتالىغان يەردە، سىغىنغۇچىنى قورققان نەرسىسىدىن ساقلاشقا قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈپ قويماقچى .

سُورَةُ الإِخْلَاصِ — ترتيبها ١١٢ — آياتها ٤

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ هُوَ ٱللَّهُ أَحَدٌ ﴿١﴾ ٱللَّهُ ٱلصَّمَدُ ﴿٢﴾ لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ ﴿٣﴾ وَلَمْ يَكُن لَّهُۥ كُفُوًا أَحَدٌۢ ﴿٤﴾

سُورَةُ الفَلَقِ — ترتيبها ١١٣ — آياتها ٥

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ ٱلْفَلَقِ ﴿١﴾ مِن شَرِّ مَا خَلَقَ ﴿٢﴾ وَمِن شَرِّ غَاسِقٍ إِذَا وَقَبَ ﴿٣﴾ وَمِن شَرِّ ٱلنَّفَّٰثَٰتِ فِى ٱلْعُقَدِ ﴿٤﴾ وَمِن شَرِّ حَاسِدٍ إِذَا حَسَدَ ﴿٥﴾

سُورَةُ النَّاسِ — ترتيبها ١١٤ — آياتها ٦

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ ٱلنَّاسِ ﴿١﴾ مَلِكِ ٱلنَّاسِ ﴿٢﴾ إِلَٰهِ ٱلنَّاسِ ﴿٣﴾ مِن شَرِّ ٱلْوَسْوَاسِ ٱلْخَنَّاسِ ﴿٤﴾ ٱلَّذِى يُوَسْوِسُ فِى صُدُورِ ٱلنَّاسِ ﴿٥﴾ مِنَ ٱلْجِنَّةِ وَٱلنَّاسِ ﴿٦﴾

## 114 ـ سۈرە ناس

مەككىدە نازىل بولغان، 6 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

1،2،3،4،5،6 ﴿ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى﴾، ئىشلىرىنى بىر تەرەپ قىلغۇچى، ئەھۋاللىرىنى ياخشىلىغۇچى ﴿ئىنسانلارنىڭ پادىشاھى، ئىنسانلارنىڭ ئىلاھى (الله) قا سىغىنىپ، كىشىلەرنىڭ دىللىرىدا ۋەسۋەسە قىلغۇچى جىنلاردىن ۋە ئىنسانلاردىن بولغان يوشۇرۇن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن دېگىن﴾. شەيتان ئىنسانلاردىن ۋە جىنلاردىن بولىدۇ. جىنلاردىن بولغان شەيتان كىشىلەرنىڭ دىللىرىغا ۋەسۋەسە سالىدۇ. ئەمما ئىنساندىن بولغان شەيتان، ئۇنىڭ ۋەسۋەسىسى دىلىدا بولىدۇ. ئۇ ئۆزىنى كۆيۈنۈپ، نەسىھەت قىلغۇچى قىلىپ كۆرسىتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، جىنىدىن بولغان شەيتان قەلبىگە سالغان نەرسىسىنى ئۆز قەلبىدىن نەسىھەت شەكلىگە كىرگۈزۈپ باشقىلارنىڭ قەلبىگە سالىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ھەرقانداق بىر بالا قەلبىدە ۋەسۋەسە بار ھالەتتە تۇغۇلىدۇ. ئەگەر ئۇ الله نى زىكىر قىلسا، ئۇ يىراقلىشىدۇ. ئەگەر غاپىل بولسا، ۋەسۋەسە قىلىشقا باشلايدۇ.

**1 مۇسۇلمان ئەقىدىسىنى قەيەردىن ئالىدۇ؟** مۇسۇلمان ئەقىدىسىنى اللە تائالانىڭ كىتابى قۇرئان كەرىمدىن ۋە ئۆز نەفسى ـ خاھىشىدىن سۆزلىمەيدىغان پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىھ سۈننىتىدىن ئالىدۇ، ئۇ ﴿پەقەت ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىنىلا سۆزلەيدۇ﴾. [سۈرە نەجم، 4 ـ ئايەت] بۇ، ساھابىلارنىڭ ۋە سەلەف سالىھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارنىڭ چۈشەنچىسىگە ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك.

**2 ئىسلام دىنىنىڭ مەرتىۋىلىرى قانچە؟** ئۇنىڭ مەرتىۋىلىرى: ئىسلام، ئىمان ۋە ئېھساندىن ئىبارەت ئۈچتۇر.

**3 ئىسلام دېگەن نېمە؟ ئۇنىڭ ئاساسلىرىچۇ؟** ئىسلام دېگەن: اللە قا بار ۋە بىر دەپ باش ئېگىش، ئۇنىڭغا تائەت ـ ئىبادەت بىلەن بويسۇنۇش، شېرىك كەلتۈرۈشتىن ۋە مۇشرىكلاردىن ئادا ـ جۇدا بولۇشتۇر. ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىرى بەش بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان: بىر اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ اللە نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، بەيتۇللاھنى ھەج ـ تاۋاپ قىلىش ۋە رامىزاننىڭ روزىسىنى تۇتۇش.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**4 ئىمان دېگەن نېمە؟ ئۇنىڭ ئاساسلىرىچۇ؟** ئىمان دېگەن: دىل بىلەن ئېتىقاد قىلىش، تىل بىلەن سۆزلەش ۋە ئەزالار بىلەن ئەمەل قىلىشتۇر. ئىمان تائەت ـ ئىبادەت بىلەن كۈچىيىدۇ، گۇناھ ـ مەسىيەتلەر بىلەن ئاجىزلىشىدۇ. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇئمىنلارنىڭ ئىمانىغا ئىمان قوشۇلۇشى ئۈچۈن﴾ [سۈرە فەتھ 4 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئىمان يەتمىش نەچچە شاخچىدىن تەركىب تاپقان، ئۇنىڭ ئەڭ يۇقىرىسى بىر اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېيىش، ئەڭ تۆۋىنى يولدىن ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىش، ھايا قىلىشمۇ ئىماننىڭ بىر شېخىدۇر.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

بىر مۇسۇلماننىڭ ياخشى ئىشلار مەۋسۇملىرىدە ئۆزىنىڭ تائەت ـ ئىبادەتكە بولغان قىزغىنلىقىنىڭ جۇش ئۇرۇپ تۇرغانلىقىنى، گۇناھ ـ مەسىيەت قىلغاندا تائەت ـ ئىبادەتكە سۇس قارايدىغان بولۇپ قالغانلىقىنى ھېس قىلىشى، ئىماننىڭ كۈچىيىپ ۋە ئاجىزلىشىدىغانلىقىنى تېخىمۇ كۈچلۈك ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. اللە سۇبھانەھۇ ۋەتائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يۇيۇلىدۇ﴾. [سۈرە ھۇد، 114 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئىماننىڭ ئاساسلىرى ئالتە بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «اللە قا، پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، قىيامەت كۈنىگە، پۈتۈن ياخشى ۋە يامان ئىشلارنىڭ تەقدىر بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈشۈڭ لازىم.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**5 «لا إله إلا الله» (بىر اللە تىن باشقا ھېچ مەبۇد يوقتۇر) دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى نېمە؟** ئۇ سۆز: ئىبادەتكە اللە تىن باشقا ھېچ نەرسە لايىق ئەمەس، ئىبادەتكە پەقەت يىگانە اللە لا لايىقتۇر.ـ دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ.

**6 قىيامەت كۈنى نىجاتلىقىقا ئېرىشىدىغان گۇرۇھ كىملەر؟** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈممىتىم 73 پىرقىگە بۆلۈنۈپ كېتىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى دوزاختا بولىدۇ، پەقەت بىر پىرقە مۇستەسنادۇر» دېگەندە، ساھابىلار: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! شۇ بىر پىرقە كىملەر؟ـ دەپ سورىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ۋە ساھابىلىرىم ماڭغان يولدا ماڭغانلار» دەپ جاۋاب بەرگەن. [ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

ھەقىقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى ماڭغان يولدۇر، شۇڭا سەن نىجاتلىقىقا ئېرىشىشنى ۋە ئەمەللىرىڭنىڭ قوبۇل بولۇشىنى خالىساڭ، شۇ يولغا ئەگىشىشىڭ، بىدئەت پەيدا قىلىشتىن قەتئىي ساقلىنىشىڭ كېرەك.

**7 اللە بىز بىلەن بىللىمۇ؟** شۇنداق، اللە تائالا بىز بىلەن ئەھۋالىمىزنى بىلىپ، ئاڭلاپ، كۆرۈپ تۇرۇش، قوغداش ۋە ئوراپ تۇرۇش، قۇدرىتى ۋە ئىرادىسى جەھەتلەردە بىللىدۇر، لېكىن ئۇنىڭ زاتىغا كەلسەك، مەخلۇقاتلارنىڭ زاتىغا ئارىلاش ئەمەس، مەخلۇقاتلاردىن ھېچ نەرسە ئۇنى ئورىيالمايدۇ.

**8 اللە نى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولامدۇ؟** ئىسلام ئۈممىتى اللە نى دۇنيادا كۆرگىلى بولمايدىغانلىقىغا، مۇئمىنلەرنىڭ

اللہ نى مەھشەرگاھ مەيدانىدا ۋە جەننەتتە كۆرىدىغانلىقىغا ئىنتىپاق كەلگەن. اللہ تائالا مۇنداق دېيدۇ: ﴿بۇ كۈندە، (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ﴾. [سۈرە قىيامەت، 22 ـــ 23 ـ ئايەتلەر]

**9** **اللہ نىڭ ئىسىملىرىنى ۋە سۈپەتلىرىنى بىلىشنىڭ پايدىسى نېمە؟** شەك ـ شۈبھىسىزكى، اللہ بەندىلىرىگە تۈنجى قىلىپ پەرز قىلغان نەرسە، ئۇلارنىڭ اللہ نى بىلىشىدۇر، ئىنسانلار اللہ نى تونۇغان چاغدىلا ئىبادەتنى ئۇنىڭغا ھەقىقىي رەۋىشتە قىلالايدۇ، اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىلگىنكى، اللہ دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، گۇناھىڭ ئۈچۈن مەغفىرەت تىلىگىن﴾ [سۈرە مۇھەممەد، 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] اللہ نىڭ رەھمىتىنىڭ كەڭ ئىكەنلىكىنى ئەسلەش بەندىنى ئۈمىدلەندۈرىدۇ، ئازابىنىڭ قاتتىق ئىكەنلىكىنى ئەسلەش بەندىنى قورقىتىدۇ، ئۇنىڭ نېئمەتلەرنى تەنھا ئۆزى بەرگۈچى ئىكەنلىكىنى ئەسلەش بەندىنى شۈكرى قىلىشقا ئۈندەيدۇ.

اللہ نىڭ گۈزەل ئىسىملىرى ۋە سۈپەتلىرى بىلەن ئىبادەت قىلىشتىن مەقسەت، شۇ ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى مەنىلىرىگە ئۇيغۇن ھالدا ھەقىقىي بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. اللہ نىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىدىن ئىلىملىك، رەھىمدىل ۋە ئادىل بولۇشتەك، بەندە سۈپەتلەنسە مەدھىيىلىنىدىغان سۈپەتلەر بار. ئىلاھلىقنى دەۋا قىلىش، زۇلۇم قىلىش ۋە چوڭچىلىق قىلىشتەك، بەندە سۈپەتلەنسە ئەيىبلىنىدىغان سۈپەتلەر بار. بەندىنىڭ بەندىچىلىك قىلىش، موھتاجلىقىنى، ھاجەتمەن ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش، ئۆزىنى خار تۇتۇش، تىلەكلىرىنى تىلەش ۋە باشقىلار دەك، بەندە مەدھىيىلىنىدىغان ۋە ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇلىدىغان سۈپەتلەر بار. پەرۋەردىگار اللہ تائالا شۇ ئىسىم ـ سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن. اللہ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان بەندە اللہ ياقتۇرىدىغان سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن بەندىلەردۇر، اللہ ئەڭ دۈشمەن كۆرىدىغان بەندە اللہ يامان كۆرىدىغان سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن بەندىلەردۇر.

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللہنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، اللہنى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار﴾. [سۈرە ئەئراف، 180 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «اللہ تائالانىڭ يۈزگە بىرى كەم 99 ئىسمى بار، كىمكى ئۇنى سانىسا جەننەتكە كىرىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] كىمكى قۇرئانغا ۋە سەھىھ سۈننەتكە مۇراجىئەت قىلسا، ئۇنى سانىيالايدۇ، ئۇ مۇنۇلاردىن ئىبارەت:

**اللّٰه:** اللہ دۇر، **الرَّحمنُ:** ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر، **الرَّحيمُ:** ناھايىتى مېھرىباندۇر، **المَلِكُ:** مۇتلەق پادىشاھتۇر، **القُدُّوسُ:** ھەممە نۇقسانلاردىن پاكتۇر، **السَّلامُ:** سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، **المُؤمِنُ:** ئەمىن قىلغۇچىدۇر، **المُهَيْمِنُ:** ھەممىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر، **العَزيزُ:** غالىبتۇر، **الجَبَّارُ:** ھەممىنى قەھرى بىلەن تىزگىنلەپ تۇرغۇچىدۇر، **المُتَكَبِّرُ:** ئۇلۇغلۇق ئىگىسىدۇر، **الخَالِقُ:** ھەممىنى ياراتقۇچىدۇر، **البَارِئُ:** (يوقلۇقتىن) پەيدا قىلغۇچىدۇر، **المُصَوِّرُ:** ھەممە نەرسىگە سۈرەت (شەكىل) بېغىشلىغۇچىدۇر، **الأوَّلُ:** ھەممىدىن قەدىمدۇر، **الأخِرُ:** ئىنتىھاسى يوقتۇر، **الظَّاهِرُ:** ئاشكارىدۇر (يەنى مەۋجۇتلۇقىنى كۆرسەتكۈچى دەلىللەر بىلەن ئەقىللەرگە ئاشكارىدۇر)، **البَاطِنُ:** مەخپىيدۇر ۋە بەندىلىرىگە ئەڭ يېقىندۇر(يەنى ئۇنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ زاتىنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر ئېرىشەلمەيدۇ)، **السَّميعُ:** ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، **البَصيرُ:** ناھايىتى بەك كۆرگۈچىدۇر، **المَولَى:** ھەممىگە مەدەت قىلغۇچىدۇر، **النَّصِير:** ياردەم بەرگۈچىدۇر، **العَفُوُّ:** ناھايىتى ئەپۇ قىلغۇچىدۇر، **القَدِيرُ:** ھەممىگە قادىردۇر، **اللَّطيفُ:** ھەرقانداق ئىشنىڭ يوشۇرۇن ـ ئىنچىكە تەرەپلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر ۋە بەندىلەرگە كۆيۈنگۈچىدۇر، **الخَبيرُ:** ھەممىدىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر، **الوِتر:** يېگانىدۇر، **الجَمِيل:** ناھايىتى گۈزەلدۇر، **الحَيِيّ:** تىرىلدۈرگۈچىدۇر، **السِّتِّير:** ناھايىتى يوشۇرۇن تۇتقۇچىدۇر، **الكَبيرُ:** ھەممىدىن بۈيۈكتۇر، **المُتَعَال:** ھەممىدىن ئالىيدۇر، **الوَاحِدُ:** بىردۇر، **القهَّارُ:** ھەممىدىن غالىبتۇر، **الحقُّ:** بارلىقى مۇتلەق ھەقىقەتتۇر، **المبِين:** ئوچۇق بايان قىلىپ بەرگۈچىدۇر، **القَوِيُّ:** ناھايىتى قۇۋۋەتلىكتۇر، **المتينُ:** قۇۋۋىتى ھەممىدىن ئارتۇقتۇر، **الحَيُّ:** ھەمىشە تىرىكتۇر، **القَيُّومُ:** ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر، **العليُّ:** ھەممە نەرسىدىن ئۈستۈندۇر، **العظيمُ:** ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر،

**الشَّكُورُ:** ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر، **الحليمُ:** مۇلايىمدۇر (يەنى ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)، **الوَاسِعُ:** كەڭچىلىك قىلغۇچىدۇر، **العَلِيمُ:** ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، **التَّوَّابُ:** تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، **الحَكِيمُ:** ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر، **الغنيُّ:** بايدۇر (يەنى ھەممىدىن بىھاجەتتۇر)، **الكَرِيمُ:** ناھايىتى سېخىيدۇر، **الأحَدُ:** تەنھادۇر، **الصَّمَدُ:** ھەممە ئۇنىڭغا موھتاجدۇر، **القَرِيبُ:** بەكمۇ يېقىندۇر، **المُجِيبُ:** دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغۇچىدۇر، **الغَفورُ:** ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، **الوَدُودُ:** دوست تۇتقۇچىدۇر، **الوليُّ:** مەخلۇقاتلارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىدۇر، **الحميدُ:** ھەمدىگە لايىقتۇر، **الحفيظُ:** مۇھاپىزەت قىلغۇچىدۇر، **المَجِيدُ:** مەدھىيەگە ۋە ئۇلۇغلاشقا لايىقتۇر، **الفتَّاحُ:** ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر، **الشَّهِيدُ:** ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر، **المُقدِّمُ:** خالىغان نەرسىنى ئالدىدا قويغۇچىدۇر، **المُؤخِّرُ:** خالىغان نەرسىنى ئارقىدا قويغۇچىدۇر، **المَلِيكُ:** پادىشاھلارنىڭ پادىشاھىدۇر، **المُقْتَدِرُ:** ھەر نەرسىگە قادىردۇر، **المسَعِر:** باھا بەرگۈچىدۇر، **القَابِضُ:** جانلارنى قەبزى روھ قىلغۇچىدۇر، **البَاسِط:** خالىغان بەندىسىنىڭ رىزقىنى تار قىلغۇچىدۇر، خالىغان بەندىنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلغۇچىدۇر، **الرَّازِق:** رىزىق بەرگۈچىدۇر، **القَاهِر:** بەندىلەرنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچىدۇر، **الدَّيَّان:** مۇكاپات ۋە جازا بەرگۈچىدۇر، **الشَّاكِر:** شۈكرى قىلغۇچىنى مۇكاپاتلىغۇچىدۇر، **المَنَّان:** بەكمۇ بەرگۈچىدۇر، **القَادِر:** ھەر نەرسىگە قادىردۇر، **الخَلاق:** ماھىر ياراتقۇچىدۇر، **المَالِك:** ھەممىنىڭ ئىگىسىدۇر، **الرَّزَّاقُ:** بەكمۇ رىزىق بەرگۈچىدۇر، **الوَكِيلُ:** بەندىلەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقۇرۇپ تۇرغۇچىدۇر ۋە ھەممىگە ھامىيدۇر، **الرَّقِيبُ:** پۈتۈن ئەھۋاللارنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر، **المحسِن:** ياخشىلىق قىلغۇچىدۇر، **الحَسِيبُ:** ھېساب ئالغۇچىدۇر ۋە بەندىلەرنىڭ پايدا - مەنپەئەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈشكە، زىيان - زەخمەتلەردىن ساقلىنىشقا كۇپايىدۇر، **الشَّافِي:** كېسەللەرگە شىپا بەرگۈچىدۇر، كۆڭۈللەرگە خۇشاللىق بېغىشلىغۇچىدۇر، **الرَّفِيق:** ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر، **المُعطِي:** ئاتا قىلغۇچىدۇر، **المُقِيتُ:** ماددىي ۋە مەنىۋىي ئوزۇقلارنى ياراتقۇچى ھەممىگە قادىر زاتتۇر، **السَّيِّد:** ھەممىنىڭ خوجايىنىدۇر، **الطَّيِّب:** پاك ۋە پاكىزدۇر، **الحَكَمُ:** ھەل قىلغۇچ ھۆكۈم قىلغۇچى (يەنى ھۆكمىنى رەت قىلغۇچى بولمايدىغان ۋە كېچىكتۈرگىلى بولمايدىغان) زاتتۇر، **الأَكرَم:** ناھايىتى كەرەملىكتۇر، **البَرُّ:** كۆپ ئېھسان قىلغۇچىدۇر، **الغَفَّارُ:** بەكمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، **الرَّءُوفُ:** تولىمۇ مەرھەمەتلىكتۇر، **الوَهَّابُ:** بەندىلەرگە نازۇ نېئمەتنى، ئاتالارنى كۆپ بېغىشلىغۇچىدۇر، **الجَوَّاد:** قولى ناھايىتى ئوچۇقتۇر، **السبّوح:** پۈتۈن يامانلىقلاردىن پاكتۇر، **الوَارِثُ:** پۈتۈن مەخلۇقاتلار يوقىلىپ تۈگىگەندىن كېيىنمۇ باقى قالغۇچىدۇر، **الرَّبُّ:** تەربىيەت قىلغۇچىدۇر، **الأعلَى:** ئەڭ يۇكسەكتۇر، **الإلَه:** مەبۇدتۇر.

ھەدىستىكى: «ئۇنى سانىسا» دېگەن سۆز ئۇنىڭغا ئەمەل قىلسا، دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. ئەگەر بىر مۇئمىن: «اللە ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر» دېسە، پۈتۈن ئىشلىرىنى اللە قا تاپشۇرغان بولىدۇ، چۈنكى پۈتۈن ئىشلار اللە نىڭ ھېكمىتىنىڭ تەقەززاسى بويىچە بارلىققا كېلىدۇ. ئەگەر ئۇ: «اللە پاكتۇر» دېسە، اللە نىڭ پۈتۈن نۇقسانلاردىن پاك ئىكەنلىكىنى كۆڭلىگە كەلتۈرگەن بولىدۇ. بۇ ئىسىملارنى ئۇلۇغلاش، كاتتا بىلىش، اللە قا ئۇنىڭ بىلەن دۇئا قىلىش قاتارلىقلارمۇ شۇ ئىسىملارغا ئەمەل قىلغانلىق بولىدۇ.

**10 اللە نىڭ ئىسىملىرى بىلەن سۈپەتلىرى ئارىسىدا پەرق بارمۇ؟** اللە نىڭ ئىسىملىرى ۋە سۈپەتلىرى، شۇ ئىسىم ياكى سۈپەت بىلەن يامانلىقتىن پاناھ تىلەشنىڭ ياكى بىرەر ئىشقا قەسەم قىلىشنىڭ دۇرۇس بولۇشىدا ئورتاقلىشىدۇ. لېكىن بۇ ئىسىم - سۈپەتلەرنىڭ ئارىسىدا پەرق بار، مۇھىم پەرقلەر مۇنۇلاردىن ئىبارەت:

بىرىنچى، اللە نىڭ ئىسىملىرى بىلەن بەندىچىلىك قىلىش ۋە چاقىرىش دۇرۇس بولىدۇ، مەسىلەن عبد الكريم (كەرەملىك زات اللە نىڭ بەندىسى) دەپ ئاتاپ، بەندىچىلىكنى اللە قا نىسبەت بېرىشكە بولىدۇ، ئەمما عبد الكرم (كەرەملىكنىڭ بەندىسى) دېيىش دۇرۇس بولمايدۇ. شۇنداقلا، اللە نى ئىسىملىرى بىلەن چاقىرىشقا بولىدۇ، مەسىلەن يا كريم (ئى كەرەملىك زات اللە!) دېيىشكە بولىدۇ، يا كرم اللە (ئى اللە نىڭ كەرەملىكى!) دېيىش دۇرۇس بولمايدۇ.

ئىككىنچى، اللە نىڭ سۈپەتلىرى اللە نىڭ ئىسىملىرىدىن تۈرلىنىپ چىقىدۇ. مەسىلەن،

الرحمة (رەھمەت) دېگەن سۈپەت الرحمن (ئەررەھمان) دېگەن ئىسىمدىن تۇرلىنىپ چىقىدۇ. ئەمما الله نىڭ ئىسىملىرى بولۇپ كەلمىگەن ئىسىملار الله نىڭ سۈپەتلىرىدىن تۇرلىنىپ چىقمايدۇ. مەسىلەن الاستوأ (قارار ئالماق) دېگەن سۈپەتنى ئالساق، ئۇنىڭدىن تۇرلىنىپ چىققان المستوي (قارار ئالغۇچى) دېگەن ئىسىم الله نىڭ ئىسمى بولالمايدۇ.

ئۈچىنچى، الله نىڭ ئىسىملىرى بولۇپ كەلمىگەن ئىسىملار الله نىڭ پېئىللىرىدىن تۇرلىنىپ چىقمايدۇ. الغضب (غەزەپ قىلىش) الله نىڭ پېئىللىرىدىندۇر، ئۇنىڭدىن تۇرلىنىپ چىققان الغاضب (غەزەپ قىلغۇچى) نى الله نىڭ ئىسىملىرىدىن دېگىلى بولمايدۇ. ئەمما ئۇنىڭ سۈپەتلىرى ئۇنىڭ پېئىللىرىدىن تۇرلىنىپ چىقىدۇ. شۇنداق بولغاندا، الغضب (غەزەپ قىلىش) دېگەن سۈپەتنى الله نىڭ سۈپىتى دەپ ئىسپاتلىيالايمىز، چۈنكى غەزەپ قىلىش الله نىڭ پېئىللىرىدىندۇر.

**11** **پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن نېمە؟** ئۇ، پەرىشتىلەرنىڭ بارلىقىنى، الله تائالانىڭ ئۇلارنى ئۆزىگە ئىبادەت قىلدۇرۇش ۋە ئەمىر - پەرمانلىرىنى ئىجرا قىلدۇرۇش ئۈچۈن ياراتقانلىقىنى قەتئىي ئېتىراپ قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ﴿(پەرىشتىلەر اللهنىڭ) ھۆرمەتلىك بەندىلىرىدۇر. ئۇلار اللهغا ئالدى بىلەن سۆز قىلىشقا پېتىنالمايدۇ، ئۇلار اللهنىڭ ئەمرى بويىچە ئىش قىلىدۇ﴾. [سۈرە ئەنبىيا، 26 — 27 ـ ئايەتلەر]

ئۇلارغا ئىمان كەلتۈرۈش مۇنداق بىرقانچە تۈرلۈك ئىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: 1 ـ ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش. 2 ـ ئۇلاردىن جىبرىئىلغا ئوخشاش بىز ئىسمىنى بىلگەن پەرىشتىگە ئىمان كەلتۈرۈش. 3 ـ ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن ناھايىتى چوڭ يارىتىلغىنىدەك، بىز بىلگەن سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش. 4 ـ جان ئالغۇچى پەرىشتىگە ئوخشاش، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىي ۋەزىپىلىرىدىن بىزگە بىلدۈرۈلگەنلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

**12** **قۇرئان دېگەن نېمە؟** قۇرئان الله سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ سۆزىدۇر، ئۇنى تىلاۋەت قىلىش ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. قۇرئان الله تىن كەلدى ۋە الله قا قايتىدۇ. الله قۇرئاننى ھەرپ ۋە ئاۋاز بىلەن سۆزلىدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنى الله تىن ئاڭلىدى، ئاندىن ئۇنى پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا يەتكۈزدى. ساماۋىي كىتابلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ سۆزىدۇر.

**13** **قۇرئان بىلەنلا قانائەتلىنىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدىن بىھاجەت بولساق بولامدۇ؟**

ئۇنداق قىلىش دۇرۇس ئەمەس. الله تائالا سۈننەتنى ئېلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار﴾. [سۈرە ھەشر، 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] سۈننەت قۇرئاننى تەپسىر قىلىپ بەرگۈچىدۇر. نامازغا ئوخشاش دىنىنىڭ تەپسىلىي ئەھكاملىرى پەقەت سۈننەت بىلەنلا تونۇلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «بىلىڭلاركى، ماڭا قۇرئان ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا ئوخشاش نەرسە بېرىلدى. بىلىڭلاركى، كەلگۈسىدە شۇنداق ئادەممۇ كېلىدۇكى، ئۇ قورسىقى توق، ئورۇندۇقىغا يۆلەنگەن ھالدا مۇنداق دەيدۇ: بۇ قۇرئانغىلا ئەمەل قىلىڭلار، قۇرئاندا بار ھالال نەرسىنى ھالال قىلىڭلار، ئۇنىڭدا بار ھارام نەرسىنى ھارام قىلىڭلار.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان]

**14** **پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن نېمە؟** ئۇ، الله نىڭ ھەر ئۈممەتكە ئۆز ئىچىدىن ئۇلارنى يالغۇز الله قىلا ئىبادەت قىلىشقا، الله تىن باشقا نەرسىگە ئىبادەت قىلىشنى رەت قىلىشقا چاقىرىدىغان پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ راستچىل، راستچىل ئىكەنلىكى تەستىقلانغان، توغرا يولدا ماڭغۇچى، ھۆرمەتلىك، ئېسىل، تەقۋادار، ئىشەنچلىك، توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى ۋە توغرا يولغا يېتەكلەنگۈچى كىشىلەر ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ ئۈستىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىلەرنى بىجانىدىل ئورۇندىغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ ئىنسانلار ئىچىدىكى ئەڭ ئەۋزەل كىشىلەر ئىكەنلىكىنى، تۇغۇلغاندىن باشلاپ ۋاپات بولغانغا قەدەر الله قا شېرىك كەلتۈرۈشتىن پاك ئىكەنلىكىنى قەتئىي تەستىقلاشتىن ئىبارەتتۇر.

**15** **ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن نېمە؟** ئۇ، قىيامەت كۈنىنىڭ چوقۇم كېلىدىغانلىقىنى قەتئىي تەستىقلاشتىن ئىبارەتتۇر. بۇ ئىمان كەلتۈرۈش تۈرى بولسا: ئۆلۈش، ئۆلگەندىن كېيىن قەبرىدىكى سوئال ـ سوراق، ئازاب ياكى نازۇ ـ نېئمەت، سۇرنىڭ چېلىنىدىغانلىقى، ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى ئۈچۈن

ئۆرە تۇرۇپ ھېساب بېرىلىدىغانلىقى، ئەمەل دەپتەرلىرىنىڭ تارقىتىپ بېرىلىدىغانلىقى، تارازا ۋە پىلسىرات كۆۋرۈكىنىڭ قويۇلىدىغانلىقى، ھەۋزى كەۋسەر كۆلىنىڭ ۋە شاپائەتنىڭ بارلىقى، ئاندىن جەننەت ياكى دوزاخقا كىرىدىغانلىقى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**16 قىيامەت كۈنىدىكى شاپائەتنىڭ تۈرلىرى قانچە؟** ئۇ بىرقانچە تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ تۈرى چوڭ شاپائەت بولۇپ، ئىنسانلار قىيامەت مەيدانىدا ئۆزلىرى ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىشى ئۈچۈن 50 مىڭ يىل كۈتكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللە نىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئىنسانلار ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشنى تىلەيدۇ. ئۇ شاپائەت بىزنىڭ سەردارىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىلا خاستۇر. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەدە قىلىنغان ۋە مەدھىيىگە لايىق مەرتىۋىدۇر. ئىككىنچى، جەننەتنىڭ دەرۋازىسىنىڭ ئېچىلىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. جەننەتنىڭ دەرۋازىسىنىڭ ئېچىلىشىنى تۇنجى بولۇپ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام تىلەيدۇ. جەننەتكە تۇنجى بولۇپ ئۇنىڭ ئۈممىتى كىرىدۇ. ئۈچىنچى، دوزاخقا بۇيرۇلغان بىر تۈركۈم كىشىلەر ھەققىدە ئۇلارنىڭ دوزاخقا كىرىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. تۆتىنچى، اللە نى بار ۋە بىر دەپ بىلگەن، لېكىن دوزاخقا كىرىپ كەتكەن گۇناھكارلارنىڭ دوزاختىن چىقىرىلىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. بەشىنچى، جەننەت ئەھلىنىڭ مەرتىۋىلىرىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. ئاخىرقى ئۈچ تۈرلۈك شاپائەت (يەنى ئۈچىنچى، تۆتىنچى ۋە بەشىنچى تۈرلۈك شاپائەتلەر) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغىلا خاس ئەمەس. لېكىن ئۇ بۇ شاپائەتلەردە ئەڭ ئالدىدا بولىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەرلەر، پەرىشتىلەر، ئەۋلىيالار ۋە شېھىتلەر كېلىدۇ. ئالتىنچى، بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ جەننەتكە ھېسابسىز كىرىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. يەتتىنچى، بەزى كاپىرلارنىڭ ئازابىنىڭ يېنىكلىتىلىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلىنىدۇ. ئۇ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خاس بولۇپ، تاغىسى ئەبۇتالىبنىڭ ئازابىنىڭ يېنىكلىتىلىشى ھەققىدە شاپائەت تىلەيدۇ. ئاندىن كېيىن اللە تائالا تەۋھىد ئۈستىدە ئۆلگەن نۇرغۇن كىشىلەرنى بىراۋنىڭ شاپائىتىسىزلا ئۆز مەرھەمىتى بىلەن دوزاختىن چىقىرىپ جەننەتكە كىرگۈزىدۇ، ئۇلارنىڭ سانىنى پەقەت اللە لا بىلىدۇ.

**17 تىرىكلەردىن ياردەم ياكى شاپائەت تىلەش دۇرۇس بولامدۇ؟** شۇنداق، دۇرۇس بولىدۇ. اللە تائالا باشقىلاردىن ياردەم تىلەشكە رىغبەتلەندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار﴾. [سۈرە مائىدە، ئىككىنچى ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر بەندە قېرىندىشىنىڭ ياردىمىدە بولىدىكەن، اللە ئۇنىڭ ياردىمىدە بولىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] ئەمما شاپائەت مەسىلىسىگە كەلسەك، ئۇنىڭ پەزىلىتى ناھايىتى چوڭ بولۇپ، مەنىسى ئارىغا چۈشمەك دېگەنلىك بولىدۇ. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى (كىشىلەر ئارىسىدا) ياخشى (ئىش ئۈچۈن) شاپائەت قىلسا، ئۇنىڭدىن (يەنى ياخشى ئىشتىن) ئۇنىڭ نېسىۋىسى بولىدۇ﴾. [سۈرە نىسا، 85 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «شاپائەت قىلىڭلار، ئەجىرگە ئېرىشىسىلەر.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

بىراق ياردەم ۋە شاپائەت مۇنداق بىرقانچە شەرتلەر ئاستىدا تىلىنىشى كېرەك: 1 ـ تىرىك ئادەمدىن تىلىنىشى كېرەك، چۈنكى ئۆلۈك ئۆزىگە پايدا يەتكۈزەلمەيدىغان تۇرسا، قانداقمۇ باشقىلارغا پايدا يەتكۈزەلىسۇن ؟! 2 ـ قىلماقچى بولغان سۆز چۈشىنىشلىك بولۇشى كېرەك. 3 ـ تەلەپ قىلىنغان نەرسە ھازىر بولۇشى كېرەك. 4 ـ ئىنسان قادىر بولالايدىغان ئىشتا بولۇشى كېرەك. 5 ـ دۇنيا ئىشلىرىدا بولۇشى كېرەك. 6 ـ قىلسا بولىدىغان، زىيىنى يوق ئىشلاردا بولۇشى كېرەك.

**18 ۋەسىلە قىلىش قانچە قىسىم بولىدۇ؟** ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىرىنچى، جايىز بولغان ۋەسىلە. ئۇ مۇنداق ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ اللە قا ئۇنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرى بىلەن ۋەسىلە ئىزدەش. 2 ـ غارغا سولىنىپ قالغان ھېلىقى ئۈچ نەپەر ئادەمنىڭ ۋەقەسىدىكىگە ئوخشاش بەزى ياخشى ئەمەللەرنى ۋەسىلە قىلىش. 3 ـ ھايات ۋە ھازىر بولغان، دۇئاسى ئىجابەت دەپ ئويلانغان ياخشى مۇسۇلماننىڭ دۇئاسىنى اللە تائالاغا ۋەسىلە قىلىش.

ئىككىنچى، چەكلەنگەن ۋەسىلە. ئۇ مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ اللە تائالادىن پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ياكى بىرەر ۋەلىينىڭ ھۆرمىتىنى شەپى كەلتۈرۈپ ھاجىتىنى تىلەش. مەسىلەن ئىنسانىنىڭ: ئى الله! مەن سەندىن پەيغەمبىرىڭنىڭ ھۆرمىتى بىلەن، ياكى ھۆسەيىنىنىڭ ھۆرمىتى بىلەن ھاجىتىمنى تىلەيمەن دېگىنىگە ئوخشاش. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆرمىتىنىڭ الله تائالا ھوزۇرىدا ناھايىتى بۈيۈك ئىكەنلىكى توغرىدۇر. شۇنداقلا الله نىڭ ياخشى بەندىلىرىنىڭمۇ ھۆرمىتى ناھايىتى چوڭدۇر. لېكىن يەر يۈزىدىكى ھەرقانداق ياخشى ئىشنى قىلىشقا ساھابىلار ئەڭ ھېرىس تۇرۇپمۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆرمىتى بىلەن ۋەسىلە ئىزدىمىگەن. ھالبۇكى، ئۇنىڭ قەبرىسى ئۇلارنىڭ ئارىسىدىدۇر. ئۇلار پەقەت ئۇنىڭ تاغىسى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دۇئاسى بىلەن ۋەسىلە ئىزدىگەن. 2 ـ بەندە ئۆز ھاجىتىنى پەرۋەردىگارى الله تىن پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نامى بىلەن ياكى الله نىڭ ۋەلىيسى بىلەن قەسەم قىلىپ تىلەش. مەسىلەن، ئۇنىڭ: «ئى الله! مەن سەندىن پالانى ۋەلىيىڭنىڭ ھەققى ھۆرمىتى بىلەن ياكى پالانى پەيغەمبىرىڭنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتى بىلەن مۇنداق نەرسە تىلەيمەن» دېگىنىگە ئوخشاش. مەخلۇق بىلەن مەخلۇققا قەسەم قىلىش مەنئىي قىلىنىدۇ، مەخلۇق بىلەن الله قا قەسەم قىلىش تېخىمۇ قاتتىق مەنئى قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە بەندىنىڭ پەقەت الله تائالاغا ئىتائەت قىلىش مەجبۇرىيىتى بار.

**19 ئۆلۈكلەردىن ۋە نەق مەيداندا يوق كىشىلەردىن نەرسە تىلەپ دۇئا قىلىشنىڭ ھۆكمى نېمە؟**

ئۆلۈكلەردىن ياكى نەق مەيداندا يوق كىشىلەردىن نەرسە تىلەپ دۇئا قىلىش شېرىكتۇر، چۈنكى دۇئا ئىبادەت بولۇپ، الله تىن باشقا نەرسە ئۇنىڭغا لايىق ئەمەس. نېمىشقا دېگەندە، الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللهنى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقان بۇتلىرىڭلار قىلچىلىك نەرسىگە ئىگە ئەمەس. ئەگەر ئۇلارنى چاقىرساڭلار، سىلەرنىڭ چاقىرغىنىڭلارنى ئاڭلىمايدۇ، ئاڭلىغان تەقدىردىمۇ سىلەرگە جاۋاپ قايتۇرالمايدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇلار (الله قا ئۇلارنى) شېرىك قىلغانلىقىڭلارنى ئىنكار قىلىدۇ﴾. [سۈرە فاتىر، 13 ـــ 14 ـ ئايەتلەر]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى الله نى قويۇپ شېرىككە دۇئا قىلغان ھالدا ئۆلسە، دوزاخقا كىرىدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان] ئۆلۈك ئادەم تىرىك ئادەمنىڭ دۇئاسىغا موھتاج تۇرسا، قانداق قىلىپ ئۇنىڭدىن ھاجىتى تىلىنىدۇ؟ ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن ئەمەلى ئۈزۈلىدۇ، پەقەت تىرىكلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئاتاپ قىلغان دۇئاسىنىڭ ۋە باشقا ئەمەللىرىنىڭ ئەجرى يېتىپ تۇرىدۇ، ئۆلۈك ئۆزىگە دۇئا قىلىنسا، خۇشال بولىدۇ. شۇنداق ئىكەن، ئۇ ئۆزى موھتاج تۇرۇپ، قانداقمۇ ھاجەت تىلىنىدىغان كىشى بولۇپ قالسۇن؟! نەق مەيداندا يوق ئادەمگە كەلسەك، ئۇ ئۆزىدىن يىراق بولغان ئادەمنىڭ سۆزىنى ئاڭلىمايدۇ. شۇنداق ئىكەنۇ، قانداقمۇ نەرسە تىلىگۈچىنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلالىسۇن؟!

**20 جەننەت بىلەن دوزاخ مەۋجۇتمۇ؟** شۇنداق، شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله جەننەت بىلەن دوزاخنى ئىنسانلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن ياراتقان. جەننەت بىلەن دوزاخ مەڭگۈ يوقالمايدۇ. الله جەننەت ئۈچۈن جەننەت ئەھلىنى ئۆز پەزلى بىلەن، دوزاخ ئۈچۈن دوزاخ ئەھلىنى ئۆز ئادالىتى بىلەن ياراتتى. ھەر بىر ئىنسانغا ئۆزى ئۈچۈن يارىتىلغان نەرسىنىڭ يولى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ.

**21 تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن نېمە؟** ئۇ، پۈتۈن ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ پەقەت الله نىڭ ھۆكمى ۋە ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەنلا بولىدىغانلىقىنى، الله نىڭ خالىغان نەرسىنى قىلغۇچى ئىكەنلىكىنى قەتئىي تەستىقلاشتىن ئىبارەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر الله ئاسمان ۋە زېمىن ئەھلىنى ئازابلىماقچى بولسا، ئۇلارنى ئازابلاۋېرىدۇ، ھالبۇكى، الله ئۇلارغا زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەس. ئەگەر الله ئۇلارغا رەھمەت قىلماقچى بولسا، الله نىڭ رەھمىتى ئۇلارغا ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىدىن ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇھۇد تېغىدەك ئالتۇننى الله يولىدا سەرپ قىلساڭمۇ، تاكى سەن تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرمىگىچە الله ئۇنى سەندىن قوبۇل قىلمايدۇ. شۇنى بىلىشىڭ كېرەككى، ساڭا تېگىشلىك بولغان مۇسىبەت ساڭا يەتمەي قالمايدۇ، ساڭا تېگىشلىك بولمىغان مۇسىبەت ساڭا خاتا يېتىپ قالمايدۇ. بۇ ئىشەنچتىن باشقا نەرسە ئۈستىدە ئۆلسەڭ، ئەلۋەتتە، دوزاخقا كىرىسەن.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش مۇنداق تۆت ئىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: 1 ـ الله نىڭ پۈتۈن ئىشلارنى تولۇق ۋە تەپسىلىي بىلىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش. 2 ـ الله نىڭ پۈتۈن ئىشلارنى لەۋھۇلمەھفۇزغا يازغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله مەخلۇقاتلارنىڭ تەقدىرىنى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى يارىتىشتىن 50 مىڭ يىل بۇرۇن پۈتۈۋەتكەن.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] 3 ـ الله خالىغان ئىشنىڭ ھېچ نەرسە توسالغۇ بولماستىن ۋۇجۇدقا چىقىدىغانلىقىغا، الله نىڭ ھېچ نەرسە ئاجىزلىتالمايدىغان قۇدرىتىنىڭ بارلىقىغا، الله خالىغان ئىشنىڭ بولىدىغانلىقىغا، خالىمىغان ئىشنىڭ بولمايدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش. 4 ـ پۈتۈن شەيئىلەرنى الله نىڭ ۋۇجۇدقا چىقىرىدىغانلىقىغا، الله تىن باشقا پۈتۈن نەرسىلەرنىڭ الله ياراتقان مەخلۇق ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

**22 ئىنسانلار ئۆچۈن ھەقىقىي قۇدرەت، خالاش ۋە ئىرادە قىلىش بارمۇ؟** شۇنداق، ئىنسانلنىڭ ئىختىيار قىلىش، خالاش ۋە ئىرادە قىلىش ھەققى بولىدۇ. لېكىن ئۇ الله تائالانىڭ خالىشىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەقەت الله خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى ھەممە ئىش الله نىڭ خاھىشىغا باغلىقتۇر)﴾. [سۈرە ئىنسان، 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر ئەمەل قىلىڭلار، ھەر بىر ئىنسانغا ئۆزى ئۈچۈن يارىتىلغان نەرسىنىڭ يولى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

الله تائالا بىزگە ياخشى بىلەن ياماننى پەرقلەندۈرۈشىمىز ئۈچۈن ئەقىل، قۇلاق ۋە كۆز بەردى. ئالدى بىلەن ئوغرىلىق قىلىپ، ئاندىن: «الله بۇنى ماڭا پۈتۈۋېتىپتىكەن» دەيدىغان ئىنسان بارمۇ؟ ئەگەر ئۇ مۇنداق سۆزنى قىلسا، كىشىلەرمۇ ئۇنى كەچۈرمەيدۇ، بەلكى ئۇ جازاغا تارتىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا: «الله ساڭا بۇ جازانىمۇ پۈتۈۋېتىپتىكەن» دېيىلىدۇ. تەقدىرنى دەلىل قىلىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۆزرە ئېيتىش دۇرۇس ئەمەس، ئۇ قىپقىزىل يالغانچىلىقتۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇشرىكلار: «ئەگەر الله خالىسا ئىدى، بىز ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتتۇق ۋە ھېچ نەرسىنى ھارام قىلمايتتۇق» دەيدۇ. ئۇلاردىن بۇرۇنقى كىشىلەر تاكى (بىزنىڭ ئازابىمىز نازىل بولۇپ) ئازابىمىزنى تېتىغانغا قەدەر (ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى) مۇشۇنداق (يەنى مۇشرىكلارسېنى ئىنكار قىلغاندەك) ئىنكار قىلغان ئىدى﴾. [سۈرە ئەنئام، 148 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**23 ئېھسان دېگەن نېمە؟** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىدىن ئېھسان ھەققىدە سورىغان كىشىگە جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېگەن: «الله تىن خۇددى سەن ئۇنى كۆرۈپ تۇرغاندەك قورقۇشۇڭ ۋە ئىبادەت قىلىشىڭ كېرەك. گەرچە سەن الله نى كۆرمىسەڭمۇ، الله سېنى ھەقىقەتەن كۆرۈپ تۇرىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] مانا بۇ، دىنىنىڭ ئۈچ مەرتىۋىسى ئىچىدىكى ئەڭ يۇقىرى بولغان مەرتىۋىدۇر.

**24 ياخشى ئەمەلنىڭ قوبۇل بولۇش شەرتلىرى نېمىلەردىن ئىبارەت؟** ئۇنىڭ مۇنداق بىرقانچە شەرتلىرى بار: 1 ـ الله قا، ئۇنىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش لازىم. ئەمەل مۇشرىكتىن قوبۇل قىلىنمايدۇ. 2 ـ ئەمەلنى ئىخلاس بىلەن الله تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ قىلىش لازىم. 3 ـ ئەمەلنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەن ھالدا، ئۇ ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتكە مۇۋاپىق رەۋىشتە قىلىش لازىم. الله قا، چوقۇم الله بەلگىلىگەن نەرسە بىلەن ئىبادەت قىلىنىدۇ. بۇ شەرتلەردىن بىرى دەخلى ـ تەرۇزگە ئۇچرىسا، ئەمەل قوبۇل قىلىنمايدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى بىر تەرەپ قىلىپ، ئۇنى ئۇچۇپ يۈرگەن توزاندەك قىلىۋېتىمىز (يەنى ئۇلار ئىمانسىز بولغانلىقتىن، قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى يوققا چىقىرىمىز)﴾. [سۈرە فۇرقان، 23 ـ ئايەت]

**25 ئەگەر ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساق، قايسى نەرسىگە مۇراجىئەت قىلىمىز؟** توغرا شەرىئەتكە مۇراجىئەت قىلىمىز. بۇنىڭ ھۆكمى الله نىڭ كىتابى قۇرئانغا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە قايتىشتىن ئىبارەتتۇر. چۈنكى الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر سىلەر بىرەر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا الله قا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار﴾. [سۈرە نىسا، 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئاراڭلاردا ئىككى نەرسىنى قويۇپ قويدۇم، ئۇ ئىككى

نەرسىگە چىڭ يېپىشساڭلار، ھەرگىزمۇ ئېزىپ كەتمەيسىلەر. ئۇ ئىككى نەرسە بولسا: الله نىڭ كىتابى قۇرئان ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىدىن ئىبارەتتۇر.» [ئىمام ھاكىم رىۋايەت قىلغان]

**26 تەۋھىد قانچە قىسىمغا بۆلۈنىدۇ؟** تەۋھىد ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ. 1 ـ تەۋھىد رۇبۇبىيە بولسا: يارىتىش، رىزىق بېرىش، تىرىلدۈرۈش دېگەنگە ئوخشاش ئىشلار يالغۇز الله قىلا خاس دەپ ئېتىقاد قىلىشتۇر. كاپىرلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلىشىدىن بۇرۇن تەۋھىدنىڭ بۇ قىسمىنى ئېتىراپ قىلاتتى. 2 ـ تەۋھىد ئۇلۇھىيە بولسا: ناماز ئوقۇش، نەزىر قىلىش، سەدىقە بېرىش قاتارلىق ئومۇمى ئىبادەتلەرنى يالغۇز الله ئۈچۈنلا قىلىشتۇر. ئىبادەتلەرنى يالغۇز الله قىلا قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبەرلەر ئەۋەتىلگەن ۋە كىتابلار نازىل قىلىنغان. 3 ـ الله نىڭ گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنىڭ تەۋھىدى بولۇپ، الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ئىسپاتلىغان گۈزەل ئىسىملەرنى، ئالىي سۈپەتلەرنى ئۆزگەرتمەستىن، ئىنكار قىلماستىن، شەكىل كىرگۈزمەستىن، ئوخشاتماستىن ئىسپاتلاشتۇر.

**27 ئەۋلىيا دېگەن كىم؟** ئۇ ياخشى ۋە تەقۋادار مۆئمىندۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿راستلا الله نىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە اللهنىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانغا) قايغۇرۇش يوقتۇر. ئۇلار ئىمان ئېيتقان ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلاردۇر﴾. [سۈرە يۇنۇس، 62 ــ 63 ـ ئايەتلەر] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، مېنىڭ دوستۇم الله ۋە ياخشى مۆئمىنلەردۇر.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**28 پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ھەققىدە بىزگە نېمىلەر ۋاجىپ بولىدۇ؟** ئۇلار ھەققىدە بىزگە ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارغا الله نىڭ رازىلىقىنى تىلەش، دىللىرىمىزنى ۋە تىللىرىمىزنى ئۇلاردىن سالامەت تۇتۇش، ئۇلارنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىنى يېيىش، يامانلىقلىرىدىن ۋە ئۆز ـ ئارا ئىختىلاپلىشىپ قالغان ئىشلىرىدىن تىلىمىزنى يىغىش ۋاجىپتۇر. ئۇلار خاتالىقتىن مەسۇم ئەمەس، لېكىن ئۇلار ئىجتىھاد بىلەن ئىش قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلاردىن، ئىجتىھادىغا بىنائەن توغرىنى تاپقانلارغا ئىككى ئەجىر، خاتالاشقانلارغا بىر ئەجىر بېرىلىدۇ. ئىجتىھاد قىلىپ خاتالاشقانلارنىڭ خاتالىقلىرى كەچۈرۈم قىلىنغان. ئەگەر ئۇلاردىن يامانلىقلار يۈز بەرگەن بولسا، شۇ يامانلىقلىرىنى كەتكۈزگىدەك ئارتۇقچىلىقلىرىمۇ بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ساھابىلىرىمنى تىللىماڭلار! مېنىڭ جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۇھۇد تېغىدەك ئالتۇن سەرپ قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلاردىن بىرىنىڭ بىر مۇد(18لىتىر ئىغىرلىق ئەتراپىدا)، بەلكى يېرىم مۇد سەدىقىسىنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتەلمەيدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] الله ئۇلاردىن رازى بولسۇن ۋە ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى رازى قىلسۇن!

**29 پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چەكتىن ئاشۇرۇپ ئارتۇق مەدھىيىلىسەك بولامدۇ؟** شۈبھىسىزكى، سەردارىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەڭ شەرەپلىك ۋە ئەڭ ئەۋزەل ئىنساندۇر. لېكىن بىزنىڭ ئۇنى خۇددى خرىستىئانلار مەريەم ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى چەكتىن ئاشۇرۇپ مەدھىيىلىگەندەك، (چەكتىن ئاشۇرۇپ) مەدھىيىلىشىمىز دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى مۇنۇ سۆزى بىلەن ئۇنداق قىلىشتىن توسقان: «سىلەر مېنى خرىستىئانلار مەريەم ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى چەكتىن ئاشۇرۇپ ماختىغاندەك، (چەكتىن ئاشۇرۇپ) ماختىماڭلار، مەن پەقەت الله نىڭ بەندىسى، شۇڭا سىلەر مېنى: الله نىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى دەڭلار.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

**30 قورقۇشنىڭ تۈرى قانچە؟** ئۇ تۆت تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ ۋاجىپ بولغان قورقۇش بولۇپ، الله تىن قورقۇشتىن ئىبارەتتۇر. چۈنكى ئىمان كامىل، ياخشى كۆرۈش ۋە كامىل قورقۇشتىن ئىبارەت ئىككى ئاساسنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان. 2 ـ چوڭ شېرىك ھېسابلىنىدىغان قورقۇش بولۇپ، مۇشرىكلارنىڭ ئىلاھلىرىدىن بىرەر يامانلىق يېتىپ قالارمىكىن دەپ قورقۇش. 3 ـ چەكلەنگەن قورقۇش بولۇپ، ئىنسانلاردىن قورقۇپ بەزى پەرز ئىشلارنى قىلماستىن الله قا ئاسىيلىق قىلىش. 4 ـ جايىز بولغان قورقۇش بولۇپ، بۆرە ۋە باشقا خەتەرلىك نەرسىلەردىن قورققانغا ئوخشاش تەبىئىي قورقۇش.

**31 تەۋەككۇل قانچە تۈرلۈك بولىدۇ ؟** تەۋەككۇل ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ ۋاجىپ بولغان تەۋەككۇل بولۇپ،

پايدىغا ئېرىشىش ۋە زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىشقا مۇناسىۋەتلىك پۈتۈن ئىشلارنى الله قا تاپشۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر. 2 ـ چەكلەنگەن تەۋەككۇل بولۇپ، مۇنداق ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ: بىرىنچى، چوڭ شېرىك بولۇپ، ئىنسان ئىشلىرىدا پۈتۈنلەي سەۋەبكە تايىنىش، سەۋەبنى پايدىغا ئېرىشىش ۋە زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىشقا بىۋاسىتە تەسىر كۆرسىتىدۇ دەپ قاراش. ئىككىنچى، كىچىك شېرىك بولۇپ، مەسىلەن، رىزىقتا بىرەر شەخسكە، ئۇنى مۇستەقىل تەسىر كۆرسىتىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلماستىن تايىنىش، لېكىن ئۇنىڭغا مۇنداق باغلىنىشنى ئۇنىڭغا پەقەت سەۋەبچى دەپ قارايدىغان ئېتىقادنىڭ ئۈستىگە قويۇۋېلىش. 3 ـ جايىز بولغان تەۋەككۇل بولۇپ، بىراۋنىڭ يەنە بىراۋنى ئېلىم ـ سېتىمغا ئوخشاش ئۇ قادىر بولالايدىغان ئىشقا ۋەكىل قىلىشى ۋە بەزى ئىشلاردا ئۇنىڭغا تايىنىشىدىن ئىبارەتتۇر.

**32** **ياخشى كۆرۈشنىڭ تۈرى قانچە؟** ئۇ مۇنداق تۆت تۈرلۈكتۇر: 1 ـ الله نى ياخشى كۆرۈش بولۇپ، ئۇ، ئىماننىڭ ئەسلى يىلتىزىدۇر. 2 ـ الله نى دەپ ياخشى كۆرۈش بولۇپ، ئۇ، مۆئمىنلەرنى دوست تۇتۇش ۋە ئۇلارنى ئومۇمەن ياخشى كۆرۈشتۇر. ئەمما يەككە مۇسۇلمانلارغا كەلسەك، ھەر بىر ئادەم الله تائالاغا بولغان يېقىنلىقى، ئىتائەتمەنلىك مىقدارى بويىچە ياخشى كۆرۈلىدۇ. بۇ تۈرلۈك ياخشى كۆرۈش ۋاجىپتۇر. 3 ـ الله بىلەن بىرگە ياخشى كۆرۈش بولۇپ، الله دىن باشقا نەرسىنى ۋاجىپ بولغان ياخشى كۆرۈشتە شېرىك قىلىشتۇر. مەسىلەن، مۇشرىكلارنىڭ ئىلاھلىرىنى ياخشى كۆرگەنگە ئوخشاش. ئۇ، شېرىكنىڭ ئەسلى يىلتىزىدۇر. 4 ـ تەبىئىي ياخشى كۆرۈش بولۇپ، ئۇ، ئانا ـ ئانىلارنى، پەرزەنتلەرنى، يېمەك ـ ئىچمەك ۋە شۇنىڭدەك نەرسىلەرنى ياخشى كۆرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ تۈرلۈك ياخشى كۆرۈش جايىزدۇر.

**33** **دوست ـ دۈشمەن تۇتۇشتا ئىنسانلار قانچە قىسىمغا بۆلىنىدۇ؟** ئۇ بولسا ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: 1 ـ قەتئىي دۈشمەنلىك قىلماستىن، خالىس دوست تۇتۇلىدىغان كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەرلەر، راستچىللار، شېھىتلەر ۋە ياخشى كىشىلەردىن ئىبارەت خالىس مۆئمىنلەردۇر. ئۇلارنىڭ ئەڭ بېشىدا سەردارىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، ئۇنىڭ ئاياللىرى، قىزلىرى ۋە ساھابىلىرى كېلىدۇ. 2 ـ ھەرگىز دوست تۇتقىلى بولمايدىغان، بەلكى ئادا ـ جۇدا بولۇشقا تېگىشلىك كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار ئەھلى كىتابلار، مۇشرىكلار ۋە مۇناپىقلارغا ئوخشاش كاپىرلاردۇر. 3 ـ بىر تەرەپتىن دوست تۇتۇشقا تېگىشلىك، يەنە بىر تەرەپتىن ئادا ـ جۇدا بولۇشقا تېگىشلىك كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار گۇناھكار مۆئمىنلەردۇر. ئۇلار ئىمانى بولغانلىقى ئۈچۈن دوست تۇتۇلىدۇ، گۇناھكار بولغانلىقى ئۈچۈن يامان كۆرۈلىدۇ.

**كاپىرلاردىن ئادا ـ جۇدا بولۇش بولسا،** ئۇلارنى دۈشمەن تۇتۇش، ئۇلارغا ئالدىدا سالام بەرمەسلىك، بىچارىلىكنى بىلدۈرمەسلىك ياكى ئۇلارنى قالتىس بىلىپ كەتمەسلىك، ئۇلارنىڭ يۇرتلىرىدىن ھىجرەت قىلىش قاتارلىقلار بىلەن بولىدۇ. **مۆمىنلەرنى دوست تۇتۇش بولسا،** قادىر بولالىغاندا ئىسلام يۇرتلىرىغا ھىجرەت قىلىش، مۇسۇلمانلار بىلەن ھەمكارلىشىش، ئۇلارغا جان ۋە مال بىلەن ياردەم قىلىش، ئۇلارنىڭ قايغۇسىغا قايغۇرۇش، خۇشاللىقىغا خۇشال بولۇش، ئۇلارغا ياخشىلىق كېلىشىنى ياخشى كۆرۈش قاتارلىقلار بىلەن بولىدۇ.

**كاپىرلارنى دوست تۇتۇش بولسا** مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇلارغا ياردەم بېرىش ۋە ھەمكارلىشىش ياكى ئۇلارنى كاپىر دەپ بىلمەسلىك ۋەياكى ئۇلارنى كاپىر دەپ بىلىشكە سۈكۈت قىلىش ياكى شەك قىلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش كىشىنى مۇرتەد قىلىپ قويىدىغان ۋە ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلايدىغان ئىشلارنى قىلىش. 2 ـ ئۇلارنىڭ بايراملىرىغا ئورتاقلىشىش ياكى ئۇلارنى بايراملىرى بىلەن تەبرىكلەش ياكى ئۇلارغا ئوخشىۋېلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش يۇقىرىدىكىدىن تۆۋەن بولغان چوڭ گۇناھلارنى، ھارام ۋە ياقتۇرۇلمايدىغان ئىشلارنى قىلىش.

بەزىدە مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش ئاچمىغان كاپىرلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش بىلەن كاپىرلارنى دۈشمەن تۇتۇش ۋە ئۇلاردىن ئادا ـ جۇدا بولۇشنىڭ ئارىسىنى ئايرىيالماسلىق، ئارىلاشتۇرۇپ قويۇش ئەھۋالى يۈز بېرىدۇ. ئۇنى مۇنداق ئايرىش لازىم: ئۇلارغا، ئۇلارنى چىن دىلىدىن ياخشى كۆرمەستىن، ئاجىزلىرىغا ئىچ ئاغرىتىشنىڭ، ئۇلاردىن قورقۇش ۋە بىچارىلىكنى ئىپادىلەش يولى بىلەن ئەمەس، كۆيۈنۈش ۋە ھېسداشلىق

قىلىش يولى بىلەن يۇمشاق سۆزلەرنى قىلىشنىڭ ھېچ ۋەقەسى يوق، چۈنكى اللە تائالا مۇنداق دېدۇ: ﴿(كۇففارلاردىن) سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، اللە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا ئادىل بولۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسمايدۇ، شۈبھىسىزكى، اللە ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ﴾. [سۈرە مۇمتەھىنە 8 ـ ئايەت] ئەمما ئۇلارنى دۈشمەن تۇتۇش باشقا بىر ئىش بولۇپ، اللە تائالا ئۇلارنى دۈشمەن تۇتۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر، مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار، ئۇلار سىلەرگە كەلگەن ھەقىقەتنى (يەنى ئىسلامنى، قۇرئاننى) ئىنكار قىلغان تۇرسا، ئۇلارغا دوستلۇق يەتكۈزىسىلەر﴾. [سۈرە مۇمتەھىنە 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنە يەھۇدىيلىرى بىلەن مۇئامىلە قىلغىنىغا ئوخشاش، كاپىرلارنى دۈشمەت تۇتۇش، دوست تۇتماسلىق شەرتى ئاستىدا ئادىل مۇئامىلە قىلىشقا بولىدۇ.

**34 ئەھلى كىتابلار مۆمىنمۇ؟** يەھۇدىيلار، خرىستىئانلار ۋە قالغان دىنلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى، گەرچە ئۇلار ئەسلى توغرا بولغان دىنغا ئىمان كەلتۈرگەن بولسىمۇ، بەربىر كاپىردۇر. كىمكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەندىن كېيىن ئۆز دىنىنى تاشلاپ ئىسلام دىنىغا كىرمەيدىكەن، ﴿ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر﴾. [سۈرە ئال ئىمران، 85 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئەگەر مۇسۇلمانمۇ ئۇلارنىڭ كاپىر ئىكەنلىكىگە ئېتىقاد قىلمايدىكەن ياكى ئۇلارنىڭ دىنىنىڭ باتىل ئىكەنلىكىدە شەك قىلىدىكەن، كاپىر بولىدۇ. چۈنكى ئۇ اللە نىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئۇلارنى كاپىر دېگەن ھۆكمىگە قارشى چىققان بولىدۇ. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(كۇففار) جامائەلىرىدىن كىمكى قۇرئاننى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا ۋەدە قىلىنغان جاي دوزاختۇر﴾. [سۈرە ھۇد 17 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات اللە بىلەن قەسەمكى، بۇ ئۇممەت ئىچىدىن نە يەھۇدىي، نە خرىستىئان مېنىڭ پەيغەمبەرلىكىمنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ماڭا ئىمان كەلتۈرمەيدىكەن، دوزاخقا كىرىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**35 كاپىرلارغا زۇلۇم قىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟** زۇلۇم قىلىش ھارامدۇر، چۈنكى اللە تائالا بىر ھەدىس قۇدسىدا مۇنداق دەيدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، مەن زۇلۇم قىلىشنى ئۆزەمگە ھارام قىلدىم ۋە ئۇنى سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىمۇ ھارام قىلدىم، شۇڭا سىلەر ئۆزئارا زۇلۇم قىلىشماڭلار.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

مۇئامىلىدە كاپىرلار ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ: **بىرىنچى، مۇسۇلمانلار بىلەن ئەھدىلەشكەن كاپىرلار.** ئۇلار مۇنداق ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ زىممىيلار بولۇپ، ئۇلار جىزيە تۆلەيدىغان كاپىرلارنى كۆرسىتىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىگە اللە نىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ھۆكمىنىڭ ئىجرا قىلىنىشى بەدىلىگە ئىسلام يۇرتىدا قېلىش ئۈچۈن مۇسۇلمانلار بىلەن سۈلھى تۈزگەنلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ زىممىيلىك ھالىتى (يەنى ئۇلارنى قوغداش مەسئۇلىيىتى) مەڭگۈ داۋام قالىدۇ. ئۇلار ئىسلام يۇرتلىرىدا ئولتۇراقلاشقان كاپىرلارغا ئوخشايدۇ. 2 ـ سۈلھى تۈزگەن كاپىرلار بولۇپ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ يۇرتلىرىدا خاتىرجەم ياشاشلىرى ئۈچۈن مۇسۇلمانلار بىلەن سۈلھى تۈزىدۇ. ئۇلارغا ئىسلام دىنىنىڭ ھۆكۈملىرى زىممىيلارغا ئىجرا قىلىنغاندەك ئىجرا قىلىنمايدۇ. لېكىن ئۇلار مۇسۇلمانلارغا ئۇرۇش ئېچىشتىن قەتئىي ساقلىنىشى كېرەك. ئۇلارنىڭ مىسلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى يەھۇدىيلارغا ئوخشايدۇ. 3 ـ ئامانلىق ياكى پاناھلىق بېرىلگەنلەر بولۇپ، مۇسۇلمانلار يۇرتلىرىغا ئولتۇراقلىشىش مەقسىتىدە ئەمەس، ئەلچىلەر، تىجارەتچىلەر، پاناھلىق تىلىگۈچىلەر، زىيارەتچىلەر ۋە باشقىلارغا ئوخشاش مەلۇم ئېھتىياج تۈپەيلى كەلگەنلەردۇر. ئۇلارنىڭ ھۆكمى شۇكى، ئۇلار ئۆلتۈرۈلمەيدۇ، ئۇلاردىن جىزيە ئېلىنمايدۇ، پاناھلىق تىلىگۈچى ئىسلامغا دەۋەت قىلىنىدۇ، ئەگەر ئىسلام دىنىغا كىرسە، بۇ ئۇنىڭ بەختى، ئەگەر ئۆزى خاتىرجەم بولىدىغان جايغا كېتىشنى ياخشى كۆرسە، شۇ جايغا يەتكۈزۈپ قويۇلىدۇ، ئۇنىڭغا چېقىلىشقا بولمايدۇ.

**ئىككىنچى، مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇشىدىغان كاپىرلار.** ئۇلار زىممىي ئەھدىسىگە كىرمىگەن، مۇسۇلمانلارنىڭ ئامانلىق بېرىشىدىن ۋە سۈلھى قىلىشىدىن بەھرىمەن بولمىغان كاپىرلار بولۇپ، مۇنداق

بىرقانچە تۈرگە ئايرىلىدۇ: مۇسۇلمانلارغا ئەمەلىي ئۇرۇش ئاچقان ۋە ئۇلارغا ھەمىشە تۇزاق قۇرىدىغانلار، ئىسلامغا ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى جەڭ ئېلان قىلغانلار، ئىسلام دۈشمەنلىرىگە ياردەم قىلغانلار. ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىش ۋە كۆرگەنلا يەردە ئۆلتۈرۈش كېرەك.

**36 بىدئەت دېگەن نېمە؟** ئىبنى رەجەب (اللہ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «بىدئەت ـ يېڭىدىن پەيدا بولغان، شەرىئەتتە توغرىلىقىنى كۆرسىتىدىغانغا ئىسپات يوق نەرسىنى كۆرسىتىدۇ. ئەمما شەرىئەتتە توغرىلىقىنى كۆرسىتىدىغانغا ئىسپات بولغان نەرسە، گەرچە ئۇ لۇغەت جەھەتتە بىدئەت چۈشەنچىسنى بەرسىمۇ، شەرىئەت ئاتالغۇسى جەھەتتە بىدئەت ئەمەس.»

**37 دىندا ياخشى بىدئەت ۋە يامان بىدئەت مەۋجۇدمۇ؟** شەرىئەت چۈشەنچىسىدىن ئالغاندا، بىدئەتنى سۆكىدىغان نۇرغۇن ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەر بايان قىلىنغان. ئۇ يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىشلار بولۇپ، شەرىئەتتە دەلىلى يوق. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىزنىڭ دىنىمىزدا يوق بىر ئەمەلنى قىلسا، ئۇ رەت قىلىنىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، يېڭىدىن پەيدا بولغان ھەممە نەرسە بىدئەتتۇر، ھەممە بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] ئىمام مالىك (اللہ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) شەرئىي بىدئەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىسلام دىنىدا بىرەر نەرسىنى پەيدا قىلىپ، ئۇنى ياخشى بىدئەت دەپ قارىسا، ئۇ ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دەۋەتنى يەتكۈزۈشتە خىيانەت قىلدى دېگەن بولىدۇ. چۈنكى اللہ مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم﴾ [سۈرە مائىدە، 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

لۇغەت چۈشەنچىسىدىن ئالغاندا، بىدئەتنى ماختىغان بەزى ھەدىسلەر بايان قىلىنغان. بۇ خىل بىدئەت شەرىئەتتە يولغا قويۇلغان، لېكىن كېيىن ئۇنتۇلۇپ كېتىلگەن ئىشلارنى كۆرسىتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە ئۇنتۇلۇپ كېتىلگەن ئىشنى ئەسلىتىشكە رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئىسلام دىنىدا ياخشى بىر سۈننەتنى سۈننەت قىلسا، ئۇنىڭغا شۇ سۈننەتنىڭ ئەجرى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن شۇ سۈننەتكە ئەمەل قىلغانلارنىڭ ئەجرلىرىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىۋېتىلمەستىن بىر كىشىلىك ئەجىر بولىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ: «بۇ نېمىدېگەن ياخشى بىدئەت!» دېگەن سۆزى مۇشۇ مەنە ئاساسىدا كەلگەن. ئۇ بۇ سۆزى بىلەن تەراۋىھ نامىزىنى مەقسەت قىلغان بولۇپ، ئۇ ناماز يولغا قويۇلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ نامازنى ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرگەن ۋە ئۇنى ئۈچ كېچە ئوقۇغان، ئاندىن پەرز بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ تەرك ئەتكەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ نامازنى ئوقۇغان، كىشىلەرنى ئۇ نامازنى ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ئوقۇشقا جەملىگەن.

**38 مۇناپىقلىق قانچە تۈرلۈك بولىدۇ؟ مۇناپىقلىق** ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ تۈرى ئېتىقادتا باغلىق بولۇپ، چوڭ مۇناپىقلىق ھېسابلىنىدۇ. ئۇ، ئىماننى ئاشكارىلاپ كۇپرىنى دىلىدا يوشۇرۇشتۇر. بۇ تۈرلۈك مۇناپىقلىق ئىگىسىنى دىندىن چىقىرىدۇ. ئەگەر ئۇ نىپاق ئۈستىدە چىڭ تۇرۇپ ئۆلۈپ كەتسە، كۇپرىلىق بىلەن ئۆلگەن بولىدۇ. اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ﴾. [سۈرە نىسا، 145 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئۇلارنىڭ مەخسۇس سۈپەتلىرى بولۇپ، ئۇلار اللہ نى ۋە مۆمىنلەرنى ئالدايدۇ، مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىدۇ، مۇسۇلمانلارغا قارشى كاپىرلارغا ياردەم بېرىدۇ، ياخشى ئەمەللىرى بىلەن مال ـ دۇنياغا ئېرىشىشنى كۆزلەيدۇ. 2 ـ تۈرى ئەمەلگە باغلىق بولۇپ، كىچىك مۇناپىقلىق ھېسابلىنىدۇ. بۇ تۈرلۈك مۇناپىقلىق ئىگىسىنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىۋەتمەيدۇ. لېكىن ئۇ خەتەرلىك بولۇپ، ئەگەر تەۋبە قىلمىغان تەقدىردە، ئۇنى بىرىنچى مۇناپىقلىققا ئۇلاشتۇرۇپ قويىدۇ. مۇناپىقنىڭ بىر نەچچە سۈپەتلىرى بولۇپ، سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ، ۋەدە قىلسا خىلاپلىق قىلىدۇ، مۇنازىرىلىشىپ قالسا تىللايدۇ، ئەھدە قىلسا ئەھدىنى بۇزىدۇ، ئەمىن دەپ قارالسا خىيانەت قىلىدۇ. مۇسۇلمان قېرىندىشىم! سەندە بۇ ئىللەتلەردىن بىرەر ئىللەتنىڭ بولۇپ قېلىشىدىن ھەزەر ئەيلىگىن، ئۆزۈڭنى تەكشۈرۈپ تۇرغىن!

**39 مۇسۇلماننىڭ مۇناپىقلىقتىن قورقۇشى ۋاجىپمۇ؟** شۇنداق، ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلار ئەمەلىي نىپاقلاقتىن قورقاتتى. ئىبنى ئەبۇ مۇلەيكە (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوتتۇزدەك ساھابىلىرىنى ئۇچراتتىم، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزلىرىدە مۇناپىقلىق ئىللىتى بولۇپ قېلىشىدىن قورقاتتى.» ئىبراھىم تەيمىي (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دېدۇ: «يالغانچى بولۇپ قېلىشتىن قورقۇپ، سۆزۈمنى ئەمەلىمگە ئۇيغۇنلايتتىم.» ھەسەن بەسرى (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: « مۇناپىقلىق ئىللىتىدىن پەقەت مۆمىنلا قورقىدۇ، ئۇنىڭدىن پەقەت مۇناپىقلا قورقمايدۇ.» ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ سەندىن شۇنى تەلەپ قىلىمەنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا مۇناپىقلارنىڭ ئىچىدە مېنىمۇ ئاتىدىمۇ؟» دېگەندە، ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «ياق، سەندىن كېيىن ھېچكىمگە مۇنداق گۇۋاھلىق بەرمەيمەن» دېگەن.

**40 اللە نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ چوڭ ۋە ئېغىر ھېسابلىنىدىغان گۇناھ قايسى؟** ئۇ، اللە تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشتۇر، چۈنكى اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شېرىك كەلتۈرۈش ھەقىقەتەن زور گۇناھتۇر﴾. [سۈرە لوقمان، 13 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «قايسى گۇناھ ئەڭ چوڭ؟» دەپ سورىغاندا، ئۇ: « سېنى ياراتقان اللە قا شېرىك كەلتۈرۈشۈڭ ئەڭ چوڭ گۇناھ بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەرگەن. [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**41 شېرىك قانچە تۈرلۈك بولىدۇ؟** ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. 1 ـ چوڭ شېرىك بولۇپ، كىشىنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىپ تاشلايدۇ، اللە ئۇنىڭ ئىگىسىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ. چۈنكى اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللە ھەقىقەتەن اللە قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغفىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغفىرەت قىلىدۇ﴾. [سۈرە نىسا، 48 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] بۇ شېرىك مۇنداق تۆت قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: بىرىنچى، دۇئا ۋە تىلەكتە شېرىك كەلتۈرۈش. ئىككىنچى، نىيەت، ئىرادە ۋە مەقسەتتە شېرىك كەلتۈرۈش. مەسىلەن، ياخشى ئەمەللەرنى اللە تىن باشقا نەرسە ئۈچۈن قىلىش. ئۈچىنچى، ئىتائەت قىلىشتا شېرىك كەلتۈرۈش. مەسىلەن، اللە ھالال قىلغان نەرسىلەرنى ھارام قىلىشتا ياكى اللە ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھالال قىلىشتا ئۆلىمالارغا ئىتائەت قىلىش. تۆتىنچى، ياخشى كۆرۈشتە شېرىك كەلتۈرۈش. مەسىلەن، بىراۋنى اللە نى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرۈش. 2 ـ كىچىك شېرىك بولۇپ، ئۇ ئىگىسىنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىۋەتمەيدۇ. مەسىلەن، ئۇ، كىچىككىنە رىيا قىلىشقا ئوخشاش يوشۇرۇن شېرىكتۇر.

**42 چوڭ شېرىك بىلەن كىچىك شېرىكنىڭ پەرقى نېمە؟** ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى پەرق: چوڭ شېرىك سادىر قىلغۇچى ئىسلام دىنىدىن چىقىش بىلەن بىرگە، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ دەپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ. كىچىك شېرىك سادىر قىلغۇچىغا ئىسلام دىنىدىن چىقتى دەپ ھۆكۈم قىلىنمايدۇ ۋە ئاخىرەتتە دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ.چوڭ شېرىك پۈتۈن ئەمەللەرنى بىكار قىلىۋېتىدۇ، ئەمما كىچىك شېرىك ئۆز مىقدارىدا ئەمەلنى يوققا چىقىرىدۇ. كىچىك شېرىك چوڭ شېرىككە ئوخشاش تەۋبە بىلەن ئەپۇ قىلىنامدۇ ياكى بۇ ئاللاھنىڭ خاھىشىدىكى چوڭ گۇناھلارغا ئوخشامدۇ؟(يەنى ئاللاھ خالىسا كەچۈرىدۇ خالىسا جازالايدۇ) دىگەن مەسىلە داۋاملىشىپ كەلمەكتە. قايسى بولىشىدىن قەتئىي نەزەر ئىككىلىسى خەتەرلىكتۇر.

**43 كىچىك شېرىكنىڭ مىساللىرى بارمۇ؟** شۇنداق، ئۇنىڭ مۇنداق مىساللىرى بار: 1 ـ كىچىككىنە رىيا قىلىش، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، كىچىككىنە رىيا قىلىشمۇ شېرىكتۇر.» [ئىمام ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان] 2 ـ اللە تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلىش. 3 ـ قۇشلار، ئىسىملار، ئاتالغۇلار، جايلار ۋە باشقا نەرسىلەر بىلەن شۇم پال ئېلىش.

**44 كىچىك شېرىك يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭدىن ساقلىنىشنىڭ چارىسى بارمۇ؟ياكى ئۇيۈز بېرىپ بولغاندىن كېيىن كەففارىتى بارمۇ؟** شۇنداق، ئۇنىڭ چارىسى بار، ئەمەلنى اللە نىڭ رازىلىقىنى تىلەپ قىلىش بىلەن رىيادىن ساقلانغىلى بولىدۇ، ئەمما كىچىك رىيادىن دۇئا قىلىش ئارقىلىق ساقلانغىلى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئىنسانلار! بۇ شېرىكتىن (يەنى كىچىك رىيادىن) ساقلىنىڭلار، ئۇ ھەقىقەتەن چۆمۈلىدىنمۇ يوشۇرۇن بولىدۇ» دېگەندە، ساھابىلار ئۇنىڭدىن: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ چۆمۈلىدىنمۇ

يوشۇرۇن تۇرسا، بىز ئۇنىڭدىن قانداق ساقلىنىمىز؟» دەپ سورايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! بىز ساڭا سىغىنىپ ئۆزىمىز بىلىدىغان نەرسىنى ساڭا شېرىك كەلتۈرۈپ قېلىشىمىزدىن پاناھ تىلەيمىز، ئۆزىمىز بىلمەيدىغان نەرسە ئۈچۈن سەندىن مەغپىرەت تىلەيمىز. دەڭلار!» دەيدۇ. [ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان]

ئەمما الله تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلىشنىڭ كەففارىتىگە كەلسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدۇ: «كىمكى لات ۋە ئۇززا نامىلىق بۇتلار بىلەن قەسەم قىلىپ قالغان بولسا، دەرھال: بىر الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر. دېۋەتسۇن!» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] شۇم پال ئېلىشنىڭ كەففارىتىگە كەلسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى پال ئېلىپ، قىلماقچى بولغان ئىشىدىن يانسا، الله قا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ» دېگەندە، ساھابىلار: «ئۇنىڭ كەففارىتى بارمۇ؟» دەپ سورايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! سېنىڭ ياخشىلىقىڭدىن باشقا ھېچ ياخشىلىق يوق، سېنىڭ بېشارىتىڭدىن باشقا ھېچ پال ئېلىش يوق، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق. دېيىشىڭلار كېرەك» دەيدۇ. [ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان]

**45 رىبا قانچە قىسىم بولىدۇ؟** تۆت قىسىم بولىدۇ: 1 ـ رىبا سەۋەب بولغان ئەمەل. مەسىلەن، مۇناپىقلارنىڭ ھالىغا ئوخشاش. 2 ـ الله ئۈچۈن ۋە رىيا ئۈچۈن بىرلىكتە بولغان ئەمەل. بۇ ۋە ئالدىنقى تۇرلۇك رىيانىڭ ئىگىسى گۇناھكار بولىدۇ، ئەجىر بېرىلمەيدۇ، ئەمەلى ئۆزىگە قايتۇرۇلىدۇ. 3 ـ الله ئۈچۈن بولغان، ئاندىن نىيەتتە رىيا ئارىلاشقان ئەمەل. ئەگەر ئىگىسى بۇ خىل رىيانىڭ ئالدىنى ئالسا ۋە ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈسە، ئۇ، ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر بۇ خىل رىياغا كۆنۈپ قالسا ۋە كۆڭلى ئەمىن تاپسا، شەك ـ شۈبھىسىزكى، بۇ ئەمەل بۇزىلىدۇ. 4 ـ ئەمەلدىن كېيىن بولغان رىيا. بۇ خىل رىيا ۋەسۋەسىلەردىن بولۇپ، ئۇنىڭ ئەمەلگە ۋە ئەمەل قىلغۇچىغا تەسىرى بولمايدۇ. بۇ يەردە رىيانىڭ نۇرغۇن يوشۇرۇن ئىشكىلىرى بار بولۇپ، سەن ئۇنىڭدىن ھەمىشە پەخەس بولۇشۇڭ كېرەك!

**46 كۇپرى قانچە تۇرلۇك بولىدۇ؟** ئۇ ئىككى تۇرلۇك بولىدۇ: 1 ـ چوڭ كۇپرى بولۇپ، كىشىنى ئىسلامدىن چىقىرىدۇ. ئۇ مۇنداق بەش قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: بىرىنچى، ئىنكار قىلىش كۇپرىسى. ئىككىنچى، تەستىق قىلىپ تۇرۇپمۇ باش تارتىش كۇپرىسى. ئۈچىنچى، شەكلىنىش كۇپرىسى. تۆتىنچى، يۈز ئۆرۈش كۇپرىسى. بەشىنچى، مۇناپىقلىق كۇپرىسى. 2 ـ كىچىك كۇپرى بولۇپ، نېئمەتكە كاپىر بولۇش دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىل كۇپرى بىر مۇسۇلماننى ئۆلتۈرگەنگە ئوخشاش چوڭ گۇناھلارنى سادىر قىلىش ئارقىلىق بارلىققا كېلىدۇ، ئەمما گۇناھكار ئىسلامدىن چىقىپ كەتمەيدۇ.

**47 ئاتاپ نەزىر قىلىشنىڭ ھۆكمى نېمە؟** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتاپ نەزىر قىلىشتىن توسۇپ مۇنداق دېگەن: «ئۇ ياخشىلىق كەلتۈرمەيدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] نەزىر الله ئۈچۈن خالىس قىلىنىشى كېرەك. ئەمما الله تىن باشقا نەرسىگە ئاتاپ قىلىنغان نەزىر، مەسىلەن: قەبرىگە ياكى بىرەر ۋەلىگە ئاتاپ قىلىنغان كىشىنىڭ نەزىرى ھارامدۇر، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش دۇرۇس بولمايدۇ.

**48 سېھىرگەرلىكنىڭ ھۆكمى نېمە؟** سېھىرگەرلىك مەۋجۇدتۇر. ئۇنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى خىيالىي نەرسىدۇر، چۈنكى الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ناگاھان ئۇلارنىڭ ئاغامچىلىرى، ھاسىلىرى ئۇلارنىڭ سېھىردىن (يەنى سېھىرنىڭ تەسىرىدىن) ئۇنىڭغا ھەرىكەتلىنىپ مېڭىۋاتقاندەك تۇيۇلدى﴾. [سۈرە تاھا، 66 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئۇنىڭ تەسىر قىلىدىغانلىقى قۇرئان ۋە سەھىھ سۈننەت بىلەن ئىسپاتلانغان. ئۇ ھارامدۇر، ناھايىتى چوڭ ۋە ئېغىر گۇناھتۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يەتتە تۇرلۇك ھالاك قىلغۇچىدىن ساقلىنىڭلار!» بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار قايسىلار؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن: «الله قا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھىرگەرلىك قىلىش، ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش، جازانە ۋە ئۆسۈم يېيىش...» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز، كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى﴾. [سۈرە بەقەرە، 102 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئەمما: «سېھىرگەرلىكنى ئۆگىنىڭلار، لېكىن ئۇنىڭغا ئەمەل قىلماڭلار» دېگەن رىۋايەت ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان رىۋايەتلەر يالغاندىن توقۇلغان ھەدىسلەر بولۇپ، توغرا ئەمەس.

**49 رەمبال ياكى پالچىنىڭ قېشىغا بېرىشنىڭ ھۆكمى نېمە؟** ئۇلارنىڭ قېشىغا بېرىش ھارامدۇر. كىمكى ئۇلاردىن مەنپەئەت ئېلىشنى مەقسەت قىلىپ بارسا، گەرچە ئۇ ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى تەستىق قىلمىغان تەقدىردىمۇ، 40 كۈنگىچە نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى رەمبالنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسە ھەققىدە سورىسا، 40 كۈنگىچە نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] ئەگەر ئۇ، رەمبال ۋە ياكى جىنكەشنىڭ قېشىغا بېرىپ ئۇلارنىڭ غەيىب ئىلمى ھەققىدە سۆزلىگەنلىرىنى تەستىق قىلسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا كاپىر بولغان بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى رەمبال ياكى پالچىنىڭ قېشىغا بارسا ۋە ئۇنىڭ دېگەنلىرىنى تەستىق قىلسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان ۋەھيىگە كاپىر بولغان بولىدۇ.» [ئىمام ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

**50 يۇلتۇزلار بىلەن يامغۇر تەلەپ قىلىش قانداق چاغدا چوڭ شېرىك، قانداق چاغدا كىچىك شېرىك بولىدۇ؟** كىمكى يۇلتۇزنىڭ يامغۇرغا اللە نىڭ ئىرادىسىسىز تەسىرى بار دەپ، يامغۇرنى يۇلتۇزنىڭ پەيدا قىلالايدىغانلىقىغا ۋە يارىتالايدىغانلىقىغا نىسبەت بەرسە، مانا بۇ چوڭ شېرىك بولىدۇ. كىمكى يۇلتۇزنىڭ يامغۇرغا اللە نىڭ ئىرادىسى بىلەن بىرلىكتە تەسىرى بار، اللە يۇلتۇزنى يامغۇرنىڭ يېغىشىغا سەۋەب قىلدى، اللە تائالا شۇ يۇلتۇز چىققاندا يامغۇرنىڭ يېغىشىنى ئادەتكە ئايلاندۇردى دېسە، مانا بۇ ھارام ۋە كىچىك شېرىكتۇر. چۈنكى ئۇ نە شەرئىي، نە ماددىي، نە ساغلام ئەقلىي دەلىل بولماستىن يۇلتۇزنى يامغۇرغا سەۋەب قىلىۋالغان بولىدى. ئەمما يۇلتۇزلارنى يىلنىڭ پەسىللىرىگە ۋە كۆزىتىپ بېكىتىلگەن يامغۇر يېغىش ۋاقىتلىرىغا دەلىل قىلىش جايىزدۇر.

**51 گۇناھ قانچە قىسىم بولىدۇ؟** ئىككى قىسىم بولىدۇ. 1 ـ چوڭ گۇناھ بولۇپ، دۇنيادا جازا بېكىتىلگەن ياكى ئاخىرەتتە قاتتىق ئازابىنىڭ بارلىقى بىلەن ئاگاھلاندۇرۇلغان، ياكى غەزەبكە ۋە لەنەتكە ئۇچرايدىغانلىقى، ئىماندىن چىقىرىدىغانلىقى بايان قىلىنغان گۇناھلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. 2 ـ كىچىك گۇناھ بولۇپ، چوڭ گۇناھلاردىن باشقا گۇناھلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**52 كىچىك گۇناھلارنىڭ چوڭ گۇناھقا ئايلىنىشىدا نېمە سەۋەبلەر بار؟**

بۇنىڭدا بىر نەچچە تۈرلۈك سەۋەبلەر بولۇپ ئۇلارنىڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىدەك: كىچىك گۇناھنى داۋاملاشتۇرۇش ياكى تەكرار ئىشلەش، كىچىك گۇناھنى كۆزگە ئىلماسلىق، ئۇ گۇناھلارنى ئىشلىگەنلىكىدىن پەخىرلىنىش، مۇسۇلمانلاردىن ئەيمەنمەستىن ئوپ ـ ئوچۇق گۇناھ ئىشلەش قاتارلىقلار تۈپەيلى كىچىك گۇناھ چوڭ گۇناھقا ئۆزگىرىدۇ.

**53 تەۋبىنىڭ ھۆكمى نېمە؟ قانداق قوبۇل قىلىنىدۇ؟** مۇسۇلماننىڭ گۇناھىغا دەرھال تەۋبە قىلىشى ۋاجىپتۇر. گۇناھقا گىرىپتار بولۇش گۇناھنىڭ خاراكتېرىدىن ئالغاندا، ئەيىبلىك ئىش ئەمەس، چۈنكى ئۇ ئىنسان تەبىئىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر ئىنسان خاتالىشىدۇ، خاتالاشقۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى تەۋبە قىلغۇچىلاردۇر.» [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دېگەن: «ئەگەر سىلەر گۇناھ قىلمايدىغان بولساڭلار، اللە سىلەرنى كەتكۈزۈۋېتىپ ئورنۇڭلارغا گۇناھ قىلىدىغان، ئاندىن اللە تىن مەغپىرەت تىلەيدىغان، ئاندىن اللە ئۇلارنى مەغپىرەت قىلىدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] لېكىن چاتاق گۇناھنى داۋام قىلىش ۋە تەۋبىنى كېچىكتۈرۈشتىدۇر. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللە قوبۇل قىلىشنى ۋەدە قىلغان تەۋبە يامانلىقنى نادانلىقتىن قىلىپ سېلىپ، ئاندىن ئۇزۇنغا قالماي (يەنى ئۆلۈم كېلىشتىن بۇرۇن) تەۋبە قىلغانلارنىڭ تەۋبىسىدۇر؛ اللە ئەنە شۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ﴾. [سۈرە نىسا، 17 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]
تەۋبىنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن مۇنداق ئۈچ شەرت بار: 1 ـ گۇناھتىن قەتئىي قول ئۈزۈش. 2 ـ ئۆتۈپ كەتكەن گۇناھلارغا پۇشايمان قىلىش. 3 ـ كېلەچەكتە ئۇنى قايتا قىلماسلىققا بەل باغلاش. ئەگەر گۇناھ بەندىلەرنىڭ ھەققىگە مۇناسىۋەتلىك بولسا، زۇلۇم بىلەن ئېلىۋالغان نەرسىلەرنى ئىگىلىرىگە چوقۇم قايتۇرۇش.

**54 پۈتۈن گۇناھلاردىن تەۋبە قىلىش توغرا بولامدۇ؟ تەۋبىنىڭ ۋاقتى قاچان تۈگەيدۇ؟ تەۋبە قىلغۇچىغا قانداق ئەجىر بېرىلىدۇ؟** شۇنداق، پۈتۈن گۇناھلاردىن تەۋبە قىلىش توغرا بولىدۇ. ئۇنىڭ ۋاقتى كۈن

غەربتىن چىققىچە ياكى سەكراتقا چۈشۈپ جان ھەلقۇمغا يەتكۈچە داۋام قىلىدۇ. ئەگەر تەۋبە قىلغۇچى تەۋبىسىدە راستچىل بولسا، بۇنىڭ مۇكاپاتى ئۈچۈن ئۇنىڭ يامانلىقلىرى، گەرچە ئۇ ئاسمان ـ پەلەكچە كۆپ گۇناھ بولسىمۇ، ياخشىلىققا ئۆزگەرتىلىدۇ.

**55** **مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمەلدارلىرى ئۈچۈن نېمە قىلىشىمىز ۋاجىپ؟** خۇش ياقسىمۇ ياكى ياقمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش، بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلىش ۋاجىپتۇر. ئەگەر ئۇلار زۇلۇم قىلغان تەقدىردىمۇ ئۇلارغا قارشى چىقىش، بەددۇئا قىلىش ۋە ئىتائەت قىلىشتىن چىقىۋېلىشقا بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ ياخشىلىنىشىغا، ساغلام بولۇشىغا ۋە توغرا ئىش قىلىشىغا دۇئا قىلىشىمىز لازىم. ئۇلار گۇناھ ئىشلارغىلا بۇيرۇمايدىكەن، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشنى ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىش دەپ قارايمىز. ئەگەر ئۇلار گۇناھ ئىشلارغا بۇيرۇيدىكەن، ئۇ ۋاقىتتا ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش ھارام بولىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ياخشى ئىشلاردا ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ.(بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغىنى ئىسلام شەرىئىتى بىلەن ھۆكۈم يۈرگۈزىلىۋاتقان ھۆكۈمرانلىق. ـ مۇھەررىر ـ) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۇچاڭغا ئۇرۇلغان ۋە پۇل ـ مېلىڭ تارتىۋېلىنغان تەقدىردىمۇ باشلىقىڭنىڭ سۆزىنى ئاڭلىشىڭ، بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلىشىڭ كېرەك، شۇڭا سەن باشلىقىڭنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغىن، بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلغىن.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**56** **ئاللاھ بۇيرۇغان ۋە مەنئى قىلغان ئىشلاردا ئاللاھ نىڭ نېمە ھېكمىتى بارلىقىنى سوراش دۇرۇس بولامدۇ؟** ھەئە، دۇرۇس بولىدۇ. لېكىن بۇ سوئال ئۇنىڭدىكى ھېكمەتنى بىلىپ ۋە ئۇنىڭغا قانائەت قىلىش بىلەنلا چەكلىنىپ قالماسلىقى، ئۇنى بىلىش بىلەن بىرگە ئەمەل قىلىشى، مۆمىنىنىڭ ھەق ئۈستىدە مۇستەھكەم تۇرۇشىغا تۈرتكە بولۇشى كۆزدە تۇتۇلغان بولۇشى كېرەك. لېكىن ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارغا ئوخشاش قەتئىي بويسۇنۇش ۋە سوئال سورىماسلىق ئاللاھ قا، شۇنداقلا، ئاللاھ نىڭ تولۇق ھېكمىتىگە بولغان كامىل بەندىچىلىك، ھەم كامىل ئىماننىڭ دەلىلىدۇر.

**57** ئاللاھ تائالانىڭ: ﴿(ئى ئىنسان!) ساڭا يەتكەن ياخشىلىق (مەرھەمەت قىلىش يۈزىسىدىن) ئاللاھ تەرىپىدىندۇر، ساڭا يەتكەن يامانلىق (قىلمىشلىرىڭ تۈپەيلىدىن) ئۆزەڭدىندۇر﴾ [سۈرە نىسا، 79 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] **دېگەن سۆزى نېمە مەنىنى كۆرسىتىدۇ؟** بۇ ئايەتتىكى ياخشىلىق نېئمەتنى، يامانلىق بالايى ـ ئاپەتنى كۆرسىتىدۇ. ھەممە نەرسە ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن تەقدىر قىلىنغان بولۇپ، ياخشىلىق ئاللاھ قا مەنسۇپ. چۈنكى ئۇ ئىشنى ياخشى قىلغان ئاللاھ دۇر. يامانلىق بولسا، ئاللاھ ئۇنى مەلۇم ھېكمەت تۈپەيلىدىن ياراتقانلىقىنى ئېتىراپ قىلغاندا، يامانلىقمۇ ئاللاھ نىڭ ياخشىلىقى ھېسابلىنىدۇ. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئاللاھ يامان ئىشنى قەتئىي قىلمايدۇ. ئۇنىڭ پېئىللىرىنىڭ ھەممىسى ياخشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئاسىدا مۇنداق دېگەن: «ياخشىلىقنىڭ ھەممىسى سېنىڭ قولۇڭدىدۇر، يامانلىق ساڭا مەنسۇپ ئەمەس.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] بەندىلەرنىڭ قىلمىشلىرى ئاللاھ نىڭ يارىتىشى بىلەن بولىدۇ، شۇنداقلا، ئۇ بەندىلەرنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى ئەمىلى ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پۇل ـ مېلىنى ئاللاھ نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك، ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز. بېخىللىق قىلىپ (ئاللاھ نىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك، بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾. [سۈرە لەيل، 5 ــ 10 ـ ئايەتكىچە]

**58** **" پالانى شېھىتتۇر" دېيىشىم دۇرۇسمۇ؟** مۇئەييەن بىر ئادەمگە شېھىتلىك بىلەن ھۆكۈم قىلىش ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن ھۆكۈم قىلغانغا ئوخشايدۇ. ئەھلى سۈننەت ۋەلجەمائە مەزھىبىدە مۇنداق قارىلىدۇ: بىز مۇسۇلمانلاردىن مۇئەييەن بىر ئادەمنىڭ جەننەت ئەھلىدىن ياكى دوزاخ ئەھلىدىن ئىكەنلىكىنى ئېيتالمايمىز، پەقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرىنىڭ ئەھلى ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بەرگەن كىشىلەرنىلا ئېيتالايمىز، چۈنكى ھەقىقەت يوشۇرۇندۇر، ئىنساننىڭ نېمە ئۈستىدە ئۆلگەنلىكىنى بىلەلمەيمىز، ئەمەللەر ئاخىرىغا باغلىق، نىيەتنى ئاللاھ تائالالا بىلىدۇ، شۇڭا ياخشى ئادەمگە ساۋاب ئۈمىد قىلىمىز، يامان ئادەمنىڭ ئازابقا دۇچار بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرەيمىز.

**59 مۇئەييەن بىر مۇسۇلمانغا "كاپىر" دەپ ھۆكۈم قىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟** مۇئەييەن بىر مۇسۇلمانغا ئۇنىڭ كاپىر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان ئوچۇق دەلىل بولمىسا، "كاپىر"، "مۇشرىك"، "مۇناپىق" دەپ ھۆكۈم قىلىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئىچكى سىرىنى اللە تائالاغا قويۇپ قويۇشىمىز لازىم.

**60 كەبىدىن باشقا يەرنى تاۋاپ قىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟** يەر يۈزىدە كەبە شەرىفتىن باشقا تاۋاپ قىلىشقا بولىدىغان ئورۇن يوق. ھەرقانداق ئۇلۇغ جاينى كەبىگە ئوخشىتىشقا بولمايدۇ. كىمكى كەبىدىن باشقا يەرنى ئۇلۇغلاپ تاۋاپ قىلسا، اللە قا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ.

**61 قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرى نېمىلەردىن ئىبارەت؟** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شەك - شۈبھىسىزكى، قىيامەتتىن بۇرۇن سىلەر ئون ئالامەتنى كۆرمىگىچە قىيامەت ھەرگىز قايىم بولمايدۇ» دېگەن. ئاندىن: ئالەمنى تۈتۈن قاپلىشى، دەججالنىڭ چىقىشى، غەلىتە ھايۋاننىڭ چىقىشى، كۈننىڭ غەربتىن چىقىشى، مەريەم ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشۈشى، يەئجۇج ۋە مەئجۇجلەر، شەرقتە بىر قېتىم، غەربتە بىر قېتىم، ئەرەب يېرىم ئارىلىدا بىر قېتىمدىن ئىبارەت ئۈچ قېتىم يەر يۇتۇش ھادىسىسى، ھەممىنىڭ ئاخىرىدا يەمەن تەرەپتىن بىر ئوت چىقىپ ئىنسانلارنى مەھشەرگاھ تەرەپكە قوغلاپ مېڭىشى قاتارلىقلارنى تىلغا ئالغان. [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

بۇ ئالامەتلەردىن تۇنجى بولۇپ كۆرۈلىدىغىنى كۈننىڭ غەربتىن چىقىشىدۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق دېگەنلىكى بايان قىلىنغان. «تۇنجى كۆرۈلىدىغان ئالامەت ئۇنىڭدىن باشقىسىدۇر» دېگەن قاراشمۇ بار.

**62 ئىنسانلارنىڭ بېشىغا كېلىدىغان ئەڭ چوڭ پىتنە نېمىدىن ئىبارەت؟** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىتىلغاندىن باشلاپ قىيامەت قايىم بولغىچە ئارىلىقتىكى ئەڭ چوڭ ئاپەت دەججالنىڭ چىقىشىدۇر.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

دەججال ئىنسان پۇشتىدىن بولغان بىر ئەر كىشى بولۇپ، ئاخىر زامان بولغاندا دۇنياغا كېلىدۇ، ئۇنىڭ ئىككى كۆزى ئارىلىقىغا «ك ف ر» دەپ يېزىلغان بولىدۇ. ئۇنى ھەر بىر مۆمىن ئوقۇيالايدۇ. ئۇنىڭ ئوڭ كۆزى قارىغۇ بولۇپ، پولتىيىپ چىقىپ قالغان ئۈزۈمگە ئوخشايدۇ. ئۇ چىققاندا، دەسلەپ ئىسلاھات ئېلىپ بارىدىغانلىقىنى، ئاندىن پەيغەمبەرلىكىنى، ئاندىن ئىلاھلىقىنى دەۋا قىلىدۇ. ئۇ ئىنسانلارنىڭ ئارىسىدا پەيدا بولۇپ، ئۇلارنى ئۆزىگە ئەگىشىشكە دەۋەت قىلىدۇ، ئۇلار ئۇنى ئىنكار قىلىدۇ، سۆزىنى رەت قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئۇلارنى تاشلاپ كېتىپ قالىدۇ، ئۇلارنىڭ مال - مۈلكى ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېتىپ قالىدۇ، ئۇلارنىڭ قوللىرىدا ھېچ نەرسە قالمايدۇ. ئۇ يەنە ئىنسانلار ئارىسىدا پەيدا بولۇپ، ئۇلارنى ئۆزىگە ئەگىشىشكە دەۋەت قىلىدۇ، ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئىشىنىدۇ. ئۇ ئاسمانغا بۇيرۇق قىلىپ يامغۇر ياغدۇرىدۇ، زېمىنغا بۇيرۇق قىلىپ ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرىدۇ. ئۇ ئىنسانلارغا سۇ ۋە ئوت ئېلىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئوتى سوغۇق سۇدۇر، سۈيى ئوتتۇر. ھەر بىر مۆمىن ھەر نامازنىڭ ئاخىرىدا اللە قا سىغىنىپ ئۇنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلىشى، ۋاقىت يار بەرسە سۈرە كەھفنىڭ باش تەرىپىنى ئوقۇشى، ئۇنىڭ پىتنىسىگە قالماسلىق ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئۇچراپ قېلىشتىن يىراق تۇرۇشى كېرەك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى دەججالنىڭ چىققانلىقىنى ئاڭلىسا، ئۇنىڭدىن يىراقلاشسۇن. اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۆزىنى مۆمىن ھېسابلايدىغان ئادەم ئۇنىڭ قېشىغا كەلسە ئۇ قوزغىغان شۈبھىلەرنىڭ سەۋەبىدىن ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېتىدۇ.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

دەججال يەر يۈزىدە 40 كۈن تۇرىدۇ، بىر كۈنى بىر يىلدەك، يەنە بىر كۈنى بىر ئايدەك، ئۈچىنچى كۈنى بىر ھەپتىدەك ئۇزۇن بولىدۇ. قالغان كۈنلىرى بىزنىڭ كۈنلىرىمىزگە ئوخشاش بولىدۇ. ئۇ زېمىننىڭ مەككە ۋە مەدىنىدىن باشقا ھەممە يېرىگە بارىدۇ. ئاندىن ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ ئۇنى ئۆلتۈرىدۇ.

**ئابدۇللاھ** (اللە نىڭ بەندىسى) ئىسىملىك بىر ئادەم **ئابدۇننەبى** (پەيغەمبەرنىڭ بەندىسى) ئىسىملىك بىر ئادەمگە ئۇچراپ قاپتۇ. **ئابدۇللاھ** كۆڭلىدە ئۇنىڭ بۇ ئىسمىنى رەت قىلىپ: «بىراۋ اللە تائالادىن باشقىغا قانداقمۇ بەندىچىلىك قىلسۇن!» دېگەننى ئۆتكۈزۈپتۇ، ئۇنىڭ بىلەن سۆھبەت ئۆتكۈزۈشنى نىيەت قىلىپ ئۇنىڭغا دەپتۇ: «سەن اللە تىن باشقا نەرسىگە بەندىچىلىك قىلامسەن؟» دەپتۇ. **ئابدۇننەبى :** «ياق، مەن اللە دىن باشقا نەرسىگە بەندىچىلىك قىلمايمەن، مەن مۇسۇلمانمەن، يالغۇز اللە قىلا بەندىچىلىك قىلىمەن» دەپتۇ.

**ئابدۇللاھ :** «ئۇنداقتا بۇ ئىسىم خىرىستىئانلارنىڭ "ئابدۇلمەسىھ 1" (ئىسانىڭ بەندىسى) دەپ قويغان ئىسىملىرىغا ئوخشاپ قاپتۇغۇ؟ خىرىستىئانلارنىڭ "ئابدۇلمەسىھ" دەپ ئىسىم قويۇشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامغا چوقۇنىدۇ. سېنىڭ ئىسمىڭنى ئاڭلىغان كىشىنىڭ زېھنىگە دەرھاللا سېنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەندىچىلىك قىلىدىغانلىقىڭ كېلىدۇ، مۇسۇلماننىڭ پەيغەمبىرى ھەققىدىكى ئېتىقادى ئۇنداق ئەمەس، ئۇ چوقۇم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى اللە نىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى دەپ ئېتىقاد قىلىشى كېرەك» دەپتۇ.

**ئابدۇننەبى :** «لېكىن پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ سەردارى، بىز بۇ ئىسىمنى تەۋەررۇك بىلىپ ۋە اللە قا ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىپى، شۇنداقلا ئۇنىڭ اللە نىڭ دەرگاھىدىكى مەرتىۋىسى بىلەن يېقىنلىشىشنى ۋەسىلە قىلىپ قويىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرۋەردىگارى دەرگاھىدىكى مەرتىۋىسى يۇقىرى بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن شاپائەت تىلەيمىز. سەن ھەيران قالمىغىن! ئۇنىڭ ئۈستىگە، بىر قېرىندىشىمنىڭ ئىسمى ئابدۇلھۇسەين (ھۇسەيننىڭ بەندىسى)، ئاتامنىڭ ئىسمى ئابدۇررەسۇل (ئەلچىنىڭ بەندىسى)، بۇ ئىسىملار بىلەن ئات قويۇش قەدىمدىن تارتىپلا ئىنسانلار ئارىسىغا كەڭ تارقىلىپ كەتكەن، ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزدىن تارتىپ شۇنداق ئىسىم قوياپ كەلگەن ئىكەن. بۇ مەسىلىدە چىڭ تۇرۇۋالمىغىن، بۇ كىچىك ئىشتۇر، دىن ئاسانچىلىقتۇر» دەپتۇ.

**ئابدۇللاھ :** يەنە بىر يامان ئىش بولۇپ، ئالدىنقىسىدىنمۇ چوڭ گۇناھتۇر. ئۇ، اللە تىن باشقا نەرسىدىن پەقەت اللە لا قادىر بولالايدىغان نەرسىنى تەلەپ قىلغانلىقىڭ ھېسابلىنىدۇ، تىلەنگۈچى مەيلى پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بولسۇن، مەيلى ھۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسۇن، ياكى ئۇنىڭدىن تۆۋەن مەرتىۋىدىكى ياخشى كىشىلەر بولسۇن، مەيلى باشقىلار بولسۇن، بەربىر ئوخشاشتۇر، ئۇ، بىز ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇلغان تەۋھىدنىڭ مەنىسىگە، «لا إله إلا الله» (اللە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق) نىڭ مەنىسىگە زىتتۇر.

ساڭا بۇ ئىشنىڭ ناھايىتى چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكى، بۇ ئىسىم ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش ئىسىملار بىلەن ئات قويۇشنىڭ يامان ئاقىۋەتكە ئېلىپ بارىدىغانلىقى ئايدىڭلىششى ئۈچۈن مەن سەندىن بىرقانچە سوئال سوراپ باقاي، مېنىڭ مەقسەت ـ نىشانىم پەقەت ھەقنى ئايدىڭلاشتۇرۇش ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىش، باتىلنى بايان قىلىپ بېرىش ۋە ئۇنىڭدىن يىراق تۇرۇش، ياخشى ئىشقا بۇيرۇش ۋە يامان ئىشتىن توسۇشتىن ئىبارەتتۇر. اللە ياردەم بەرگۈچىدۇر، ئۇنىڭغىلا تايىنىش لازىم، كۈچ ـ قۇدرەت پەقەت ئۇلۇغ ۋە بۈيۈك اللە قىلا خاستۇر. مەن سەندىن سوئال سوراشتىن ئىلگىرى ساڭا اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرىنى ئەسلىتىپ ئۆتمەكچىمەن: ﴿(پەيغەمبەر) مۆمىنلەرنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار اللە قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە چاقىرىلغان چاغدا ئۇلار: «ئاڭلىدۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق» دېيىشلىرى كېرەك، مانا شۇنداق كىشىلەر مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾. [سۈرە نۇر، 51 ـ ئايەت] ﴿ئەگەر سىلەر بىرەر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللە قا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر اللە قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە (ھەقىقىي) ئىشىنىدىغان بولساڭلار﴾. [سۈرە نىسا، 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**ئابدۇللاھ :** سەن ئۆزەڭنىڭ اللە نى بار ۋە بىر دەپ بىلىدىغانلىقىڭنى، اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىدىغانلىقىڭنى ئېيتتىڭ، ئۇنىڭ مەنىسىنى ماڭا ئوچۇقلاشتۇرۇپ بېرەلەمسەن؟

**ئابدۇننەبى :** اللە نى بار ۋە بىر دەپ بىلىش بولسا اللە نىڭ بارلىقىغا، ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۇنىڭ ياراتقانلىقىغا، ئۇنىڭ ئۆلتۈرگۈچى، تىرىلدۈرگۈچى، پۈتۈن مەۋجۇداتلارنى ئىدارە قىلغۇچى، رىزىق بەرگۈچى، ھەممىنى بىلىپ

تۇرغۇچى، ھەممىدىن خەۋەردار ۋە ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكى... قاتارلىقلارغا ئىمان كەلتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر.

**ئابدۇللاھ :** ئەگەر ئۇ تەۋھىدتىن بولىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە پىرئەۋن، ئۇنىڭ قەۋمى، ئەبۇجەھىل ۋە باشقىلارمۇ تەۋھىدچى بولۇپ قالىدۇ. چۈنكى ئۇلار مۇشرىكلارنىڭ مۇتلەق كۆپىنچىسىگە ئوخشاش بۇ ئىشنى بىلەتتى، پەرۋەردىگارلىقنى دەۋا قىلغان پىرئەۋنمۇ دىلىدا الله نىڭ بارلىقىنى، ئۇنىڭ كائىناتنى ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلاتتى ۋە ئىشىنەتتى، بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: ﴿ئۇلار ئۇ ئايەتلەرنى ئىچىدە ئېتىراپ قىلدى، لېكىن ئۇلار ئۇنى زۇلۇم ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىش يۈزىسىدىن ئىنكار قىلدى﴾. [سۈرە نەمل، 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] بۇ ئېتىراپ ئۇ سۇغا غەرق بولۇۋاتقان چاغدا ناھايىتى ئوچۇق ئاشكارىلانغان.

بىراق، پەيغەمبەرلەر ئەۋەتىلگەن، كىتابلار نازىل قىلىنغان، قۇرەيشلەرگە ئۇرۇش ئېچىلغان تەۋھىدنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى بولسا، ئىبادەتنى يالغۇز الله قىلا ئاتاپ قىلىشتۇر، ئىبادەت كۆپ مەنىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىسىم بولۇپ، الله ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان ھەرقانداق ئاشكارا ـ يوشۇرۇن سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، «الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق» دېگەن جۈملىدىكى «ئىلاھ» دېگەن سۆز «مەبۇد» دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ، شۇڭا ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىگە ئىبادەت قىلىش دۇرۇس بولمايدۇ.

**ئابدۇللاھ :** تۇنجى ئەلچى نۇھ ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ پەيغەمبەرلەرنىڭ زېمىنغا نېمە ئۈچۈن ئەۋەتىلگەنلىكىنى بىلەمسەن؟

**ئابدۇننەبى :** مۇشرىكلارنى يالغۇز الله قىلا ئىبادەت قىلىشقا، الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرگەن ھەرقانداق نەرسىنى تاشلاشقا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن.

**ئابدۇللاھ :** نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ الله قا شېرىك كەلتۈرۈشىنىڭ سەۋەبى نېمە؟

**ئابدۇننەبى :** بىلمەيمەن!

**ئابدۇللاھ :** ئۇنىڭ قەۋمى ۋەد، سۇۋائ، يەغۇس، يەئۇق ۋە نەسر ئىسىملىك ياخشى كىشىلەر ھەققىدە چېكىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن، الله نۇھ ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى.

**ئابدۇننەبى :** سەن ۋەد، سۇۋائ، يەغۇس، يەئۇق ۋە نەسر قاتارلىق ئىسىملەر ياخشى ئەرلەرنىڭ ئىسىملىرىدۇر، ھەددىدىن ئاشقۇچى كاپىرلارنىڭ ئىسىملىرى ئەمەس دېمەكچىمۇ؟

**ئابدۇللاھ :** شۇنداق، بۇ ياخشى ئەرلەرنىڭ ئىسىملىرى بولۇپ، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئۇلارنى ئىلاھ قىلىۋالغان ۋە ئەرەبلەرمۇ بۇ مەسىلىدە ئۇلارغا ئەگىشىپ كەتكەن، بۇنىڭ دەلىلى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنغان مۇنۇ ھەدىس بولۇپ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «كېيىنچە ئەرەبلەر ئىچىدە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئىچىدىكى بۇتلار يامراپ كەتتى. ۋەد ـ دەۋمەتۇلجەندەل دېگەن جايدىكى كەلب قەبىلىسىنىڭ بۇتى ئىدى. سۇۋائ ـ ھۇزەيل قەبىلىسىنىڭ بۇتى ئىدى، يەغۇس ـ مۇراد قەبىلىسىنىڭ، ئاندىن سەبەئنىڭ جەۋپ دېگەن جايىغا يەرلەشكەن بەنى غۇتەيف قەبىلىسىنىڭ بۇتى ئىدى، يەئۇق ـ ھەمدان قەبىلىسىنىڭ بۇتى ئىدى، نەسر بولسا، زۇلكەلائ ئىرقىغا مەنسۇپ ھىميەر قەبىلىسىنىڭ بۇتى ئىدى. ئۇلار نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئىچىدىكى ياخشى ئەرلەرنىڭ ئىسىملىرى بولۇپ، ئۇلار ئۆلگەندىن كېيىن شەيتان ئۇلارنىڭ قەۋمىگە: ئۇلار ئولتۇرغان سورۇنلارغا ھەيكەللەرنى تىكلەپ، شۇ ھەيكەللەرنى ئۇلارنىڭ ئىسىملىرى بىلەن ئاتاڭلار! ـ دەپ ئىلھام قىلدى، ئۇلار شۇنداق قىلدى. لېكىن ئۇ ھەيكەللەرگە چوقۇنمايتتى، بىراق ئۇ ھەيكەللەرنى تىكلىگەنلەرمۇ ئۆلۈپ كەتكەن، ئىلىمسىزلىك ئەۋج ئالغاندىن كېيىن ئىنسانلار ئۇ ھەيكەللەرگە چوقۇنۇشقا باشلىدى.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان].

**ئابدۇننەبى:** بۇ ھەقىقەتەن ھەيران قالارلىق سۆز ئىكەن!

**ئابدۇللاھ :** مەن ساڭا ئۇنىڭدىنمۇ ھەيران قالارلىق نەرسىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ شۇنى بىلىشىڭ كېرەككى، الله پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى مەغپىرەت تىلەيدىغان، ئىبادەت قىلىدىغان، بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىدىغان، سەفا ـ مەرۋىدە سەئيى قىلىدىغان، ھەج قىلىدىغان، سەدىقە بېرىدىغان قەۋمگە پەيغەمبەر قىلىپ ئېۋەتتى. لېكىن ئۇلار پەرىشتىلەرگە، ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ۋە بەزى ياخشى كىشىلەرگە ئوخشاش بىر قىسىم مەخلۇقاتلارنى ئۆزلىرى بىلەن الله ئارىسىدا ۋاسىتە قىلاتتى ۋە: «بىز ئۇلاردىن بىزنى الله قا يېقىنلاشتۇرۇشىنى، الله نىڭ

دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلىدىغانلار» دەيتتى. شۇڭا ئۇلار ئىلاھلار دەپ ئاتىغانلارنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھقا شېرىك قىلىپ تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ بىزگە شاپائەت قىلىشىنى كۈتىمىز» دەيتتى. شۇنىڭ بىلەن، الله مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارغا ئۇلارنىڭ بوۋىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىنى يېڭىلاپ بېرىش، ئۇلارغا بۇ يېقىنلىق ۋە ئېتىقادنىڭ پەقەت الله قىلا مەنسۇپ ھەق ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسىنى الله تىن باشقىغا ئاتاشقا بولمايدىغانلىقىنى، الله نىڭ يالغۇز ياراتقۇچى ئىكەنلىكىنى، شېرىكىنىڭ يوقلىقىنى ئېيتىپ بېرىش ئۈچۈن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. ئۇلار رىزىقنى پەقەت الله لا بېرىدىغانلىقىنى، يەتتە قات ئاسمان-زېمىن ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەر ئۇنىڭ مەخلۇقى، ئىدارە قىلىشى ۋە باشقۇرۇشى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى، ھەتتا ئۆزلىرى چوقۇنىۋاتقان شۇ بۇتلارنىڭمۇ ئۇنىڭ مۈلكى ۋە ئىدارە قىلىشى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلاتتى.

**ئابدۇننەبى:** بۇ ناھايىتى خەتەرلىك ۋە ئەجەپلىنەرلىك سۆز ئىكەن، ئۇنىڭ دەلىلى بارمۇ؟

**ئابدۇللاھ :** دەلىل ناھايىتى كۆپتۇر. ئۇ دەلىللەرنىڭ بىرى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرىدۇر: ﴿(ئى مۇھەممەد! مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، «سىلەرگە ئاسماندىن (يامغۇر ياغدۇرۇپ)، زېمىندىن (گىيا ئۈندۈرۈپ) كىم رىزىق بېرىدۇ؟ سىلەرنىڭ ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قابىلىيىتىڭلارنى كىم باشقۇرىدۇ؟ تىرىك شەيئىلەرنى ئۆلۈك شەيئىلەردىن كىم پەيدا قىلىدۇ؟ ئۆلۈك شەيئىلەرنى، تىرىك شەيئىلەردىن كىم پەيدا قىلىدۇ؟ (خالايىقنىڭ) ئىشلىرىنى كىم ئىدارە قىلىدۇ؟» ئۇلار (بۇلارغا جاۋابەن): «الله» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، (الله تىن غەيرىيگە چوقۇنۇش بىلەن اللهنىڭ ئازابىدىن) قورقمامسىلەر؟﴾ [سۈرە يۇنۇس، 31 ـ ئايەت] ﴿ئېيتقىنكى، «زېمىن ۋە ئۇنىڭدىكى مەخلۇقاتلار كىمنىڭ؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار (ماڭا بۇنى ئېيتىپ بېرىڭلار)». ئۇلار: «اللهنىڭ» دەيدۇ. (بۇنىڭدىن) پەند ـ نەسىھەت ئالمامسىلەر؟ ئېيتقىنكى، «يەتتە ئاسماننىڭ ۋە ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى كىم؟» ئۇلار: «الله» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ئۇنىڭ (ئازابىدىن) قورقمامسىلەر؟» ئېيتقىنكى، «ھەممە شەيئىنىڭ پادىشاھلىقى كىمنىڭ قولىدا؟ (ئۇ ئىلتىجا قىلغانلارغا) پاناھ بولالايدىغان ۋە ئۇنىڭغا قارشى ھېچ نەرسە پاناھ بولالمايدىغان كىم؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار (ماڭا بۇنى ئېيتىپ بېرىڭلار)». ئۇلار: «الله» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «سىلەر قانداقمۇ قايمۇقتۇرۇلىسىلەر؟»﴾ [سۈرە مۆمىنۇن، 84 ـــ 89 ـ ئايەتكىچە]

مۇشرىكلار ھەججدە مۇنداق تەلبىيە ئېيتاتتى: «دەۋىتىڭگە ھازىرمەن، ئى الله! ھازىرمەن! دەۋىتىڭگە ھازىرمەن، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوق، پەقەت بىر شېرىكىڭ بار، سەن ئۇ شېرىكىڭگە ۋە ئۇ شېرىكىڭ ئىگە بولغان نەرسىلەرگە ئىگىسەن.» قۇرەيشلەرنىڭ الله نىڭ كائىناتنى ئىدارە قىلغۇچى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشى بىلەنلا ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولمىدى، چۈنكى ئۇلار پەرىشتىلەرنى ياكى پەيغەمبەرلەرنى ۋەياكى ئەۋلىيالارنى ۋاسىتە قىلىپ، ئۇلارنىڭ شاپائەت قىلىشىنى، بۇنىڭ بىلەن الله قا يېقىنلىشىشنى كۆزلەيتتى. مانا بۇ نۇقتا، ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ۋە ماللىرىنى ھالال قىلدى. شۇڭا دۇئانىڭ ھەممىسىنى الله قا قىلىش، نەزىرنىڭ ھەممىسىنى الله قا ئاتاپ قىلىش، قۇربانلىقنى الله قا ئاتاپ قىلىش، ياردەمنىڭ ھەممىسىنى الله دىنلا سوراش، ھەر تۈرلۈك ئىبادەتلەرنىڭ ھەممىسىنى الله ئۈچۈنلا قىلىش لازىم.

**ئابدۇننەبى :** سېنىڭ ئېيتقانلىرىڭغا قارىغاندا، پەيغەمبەرلەر دەۋەت قىلغان تەۋھىد الله نىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ كائىناتنى ئىدارە قىلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىش بولمىسا، ئۇنداقتا ئۇ نېمىلەردىن ئىبارەت؟

**ئابدۇللاھ :** پەيغەمبەرلەر دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن، مۇشرىكلار ئېتىراپ قىلغىلى ئۇنىمىغان تەۋھىد بولسا، ئىبادەتنى يالغۇز الله تائالاغىلا قىلىشتۇر. دۇئا قىلىش، نەزىر قىلىش، قۇربانلىق قىلىش، مەدەد ۋە ياردەم تىلەش...

قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىبادەتلەردىن ھېچبىرىنى الله تىن باشقىغا قىلىشقا بولمايدۇ، مانا بۇ، سېنىڭ: «لا إله إلا الله» دېگەن سۆزۈڭنىڭ مەنىسىدۇر. قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ «ئىلاھ» دېگەن سۆزى يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ئىبادەتلەر مەقسەت قىلىنغان نەرسىنى كۆرسىتىدۇ، مەيلى ئۇ پادىشاھ بولسۇن ياكى پەيغەمبەر بولسۇن ۋەياكى ۋەلى بولسۇن، دەرەخ بولسۇن ياكى قەبرە بولسۇن ۋەياكى جىن بولسۇن ئوخشاشتۇر، ئۇلار «ئىلاھ» دېگەن سۆزدىن ياراتقۇچى، رىزىق بەرگۈچى، ئىدارە قىلغۇچى الله نى كۆزلىمەيدۇ، يۇقىرىدا ئېيتىلغىنىدەك، ئۇلار ئىبادەتنىڭ يالغۇز الله قىلا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا ئۇلارنى تەۋھىد كەلىمىسىگە چاقىرغىلى ۋە ئۇنىڭ مەنىسىنى ئەمەلىيلەشتۈرگىلى كەلگەن بولۇپ، ئۇ «لا إله إلا الله» دېگەن سۆزدىن ئىبارەتتۇر، ئۇنى ئېغىزدا ئېيتىپ قويۇش بىلەنلا كۇپايە قىلىنمايدۇ.

**ئابدۇننەبى :** سەن قۇرەيش مۇشرىكلىرى «لا إله إلا الله» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى بۇ زاماندىكى خېلى كۆپ مۇسۇلمانلاردىن ياخشى بىلەتتى دېمەكچىمۇ؟

**ئابدۇللاھ :** شۇنداق، بۇ كىشىنى ئېچىندۇرىدىغان بىر ئەمەلىيەت، جاھالەتتە قالغان ئاشۇ كاپىرلار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزى ئارقىلىق ئىبادەتنى يالغۇز الله قىلا قىلىشنى، الله تىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان نەرسىلەرنى ئىنكار قىلىشنى ۋە ئۇنىڭدىن ئادا ـ جۇدا بولۇشنى كۆزدە تۇتقانلىقىنى ئوبدان بىلەتتى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «لا إله إلا الله» دەڭلار! ـ دېگەندە، ئۇلار الله نىڭ كائىناتنى ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغانلىقىغا ئىمانى بار تۇرۇقلۇق: ﴿ئۇ نۇرغۇن ئىلاھلارنى بىر ئىلاھ قىلماقچىمۇ؟ بۇ ھەقىقەتەن غەلىتە ئىش﴾ [سۈرە ساد، 5 ـ ئايەت] دېگەن ئىدى. ئاشۇ نادان كاپىرلار بۇنى بىلگەن ئىكەن، ئىسلامنى دەۋا قىلغان كىشىنىڭ كەلىمە تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى ئاشۇ نادان كاپىرلار بىلگەنچىلىك بىلمىگەنلىكى ھەقىقەتەن ئېچىنىشلىق ئىشتۇر. بەلكى ئۇ، كەلىمە تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى دىل بىلەن ئېتىقاد قىلماستىن، پەقەت ھەرپلىرىنى تىل بىلەن ئېيتىپ قويۇشتىنلا ئىبارەت دەپ ئويلايدۇ، مۇنداق ئادەملەردىن زېرەك بولغان كىشى ئۇنىڭ مەنىسىنى: «ياراتقۇچى، رىزىق بەرگۈچى پەقەت الله دۇر، ئىشلارنى ئىدارە قىلغۇچى پەقەت الله دۇر» دەپ ئويلايدۇ، ئىسلامنى مۇنداق دەۋا قىلىدىغان ئادەملەردە ياخشىلىق بولمايدۇ، قۇرەيش كاپىرلىرى «لا إله إلا الله» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى ئۇلاردىن ياخشىراق بىلەتتى.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن مەن الله قا شېرىك كەلتۈرمەيمەن، بەلكى ھېچ شېرىكى بولمىغان يالغۇز الله تىن باشقا ھېچ نەرسىنىڭ ياراتالمايدىغانلىقى، رىزىق بېرەلمەيدىغانلىقى ۋە پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىغا، ئەلى، ھۈسەيىن، ئابدۇلقادىر ۋە باشقىلار ئۇياقتا تۇرسۇن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىگىمۇ پايدا ـ زىيان يەتكۈزۈشكە ئىگە بولالمايدىغانلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن، لېكىن مەن گۇناھكار، ياخشى كىشىلەرنىڭ الله نىڭ دەرگاھىدا مەرتىۋىسى بار، شۇڭا مەن ئۇلاردىن ئۆزلىرىنىڭ الله نىڭ دەرگاھىدىكى مەرتىۋىسى بىلەن ماڭا شاپائەت قىلىشىنى تىلەيمەن.

**ئابدۇللاھ :** مەن ساڭا يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان نەرسە بىلەن جاۋاب بېرىمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش ئاچقانلار سەن تىلغا ئالغان نەرسىلەرنى ئىقرار قىلاتتى، بۇتلىرىنىڭ ھېچ نەرسىنى ئىدارە قىلالمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلاتتى، بىراق ئۇلار يۇقىرى مەرتىۋىلەرنى شەپى كەلتۈرەتتى ۋە شاپائەت تىلەيتتى. بىز بۇنىڭغا يۇقىرىدا قۇرئاندىن دەلىل كەلتۈرۈپ ئۆتتۇق.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن بۇ ئايەتلەر بۇتلارغا چوقۇنىدىغان كىشىلەر ھەققىدە نازىل بولغان تۇرسا، قانداقمۇ پەيغەمبەرلەرنى ۋە ياخشى كىشىلەرنى بۇتلارغا ئوخشىتىسىلەر؟

**ئابدۇللاھ :** بىز يۇقىرىدا بىر قىسىم بۇتلارنىڭ ياخشى ئادەملەرنىڭ ئىسىملىرى بىلەن ئاتالغانلىقىغا ئىتتىپاق كەلدۇق.ـ شۇنداقمۇ؟ مەسىلەن، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدىكىگە ئوخشاش. كاپىرلار بۇتلاردىن پەقەت الله نىڭ دەرگاھىدا شاپائەت قىلىشنى كۈتىدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ گۇمانىچە بۇتلارنىڭ الله نىڭ دەرگاھىدا مەرتىۋىسى بار، بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: ﴿الله نى قويۇپ بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى الله قا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ)﴾. [سۈرە زۇمەر، 3 ـ ئايەت]

ئەمما سېنىڭ: «قانداقمۇ پەيغەمبەرلەرنى ۋە ئەۋلىيالارنى بۇتلارغا ئوخشىتىسىلەر؟» دېگەن سۆزۈڭگە كەلسەك، بىز ساڭا مۇنداق جاۋاب بېرىمىز: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، پەيغەمبەر قىلىنىپ ئەۋەتىلگەن كاپىرلارنىڭ ئىچىدە ئەۋلىيالاردىن نەرسە تىلەيدىغانلارمۇ بار ئىدى. الله تائالا ئۇلار ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (اللهنى قويۇپ ئىلاھ دەپ) ئىبادەت قىلىدىغانلارنىڭ (ئۆزلىرى ئىبادەت ئارقىلىق) پەرۋەردىگارىغا يېقىن بولۇشنى تىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (پەرۋەردىگارىغا) يېقىنراق بولغىنى (ھەم ئىبادەت ئارقىلىق الله قا يېقىن بولۇشنى تىلەيدۇ)، پەرۋەردىگارىنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، (ئۇنىڭ) ئازابىدىن قورقىدۇ، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئازابى ھەقىقەتەن ساقلىنىشقا تېگىشلىكتۇر﴾. [سۈرە ئىسرا، 57 ـ ئايەت]

ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن ۋە ئۇنىڭ ئانىسىدىن نەرسە تىلەيدىغانلارمۇ بار ئىدى. الله تائالا مۇنداق

دېيدۇ: ﴿ئۇز ۋاقتىدا الله ئېيتتى: «ئى مەريەم ئوغلى ئىسا! سەن كىشىلەرگە اللهنى قويۇپ مەن بىلەن ئانامنى ئىككى ئىلاھ قىلىۋېلىڭلار دېدىڭمۇ؟»﴾. [سۈرە مائىدە، 116 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئۇلارنىڭ ئىچىدە پەرىشتىلەردىن نەرسە تىلەيدىغانلارمۇ بار ئىدى. الله تائالا مۇنداق دېيدۇ: ﴿ئۇ كۈندە الله ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) نىڭ ھەممىسىنى (ھېساب ئېلىش ئۈچۈن) يىغىدۇ، ئاندىن پەرىشتىلەرگە: «بۇ كىشىلەر سىلەرگە چوقۇنغانمىدى؟» دېيدۇ﴾. [سۈرە سەبەئ، 40 ـ ئايەت]

سەن بۇ ئايەتلەرنى ئوبدان مۇلاھىزە قىلغىن! الله تائالا بۇ ئايەتلەردە بۇتلارنى كۆزلىگەنلەرنى كاپىر دېدى، پەيغەمبەرلەردىن، پەرىشتىلەردىن ۋە ئەۋلىيالاردىن ئىبارەت ياخشى كىشىلەرنى كۆزلىگەنلەرنىمۇ ئوخشاشلا كاپىر دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ھەقتە ئۇلاردىن ھېچكىمنى ئايرىماستىن ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلدى.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن كاپىرلار ئۇلاردىن مەنپەئەت كۈتىدۇ. مەن بولسام پايدا ـ زىيان يەتكۈزگۈچى ۋە ئىدارە قىلغۇچىنىڭ پەقەت الله ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن، پايدا ـ زىياننى پەقەت الله تىنلا تىلەيمەن،ياخشى كىشىلەر ھېچ ئىشقا ئىگە ئەمەس، لېكىن مەن الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇلارنىڭ شاپائەت قىلىشىنى ئۈمىد قىلىپ، ئۇلارنى ۋەسىلە قىلىمەن.

**ئابدۇللاھ :** سېنىڭ بۇ سۆزۈڭ كاپىرلارنىڭ سۆزىگە دەلمۇدەل ئوخشايدۇ، بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: ﴿ئۇلار اللهنى قويۇپ، ئۆزلىرىگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنىدۇ، «بۇلار (يەنى بۇتلار) اللهنىڭ دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلغۇچىلار» دېيىشىدۇ﴾. [سۈرە يۇنۇس، 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**ئابدۇننەبى :** لېكىن مەن الله تىن باشقىغا ئىبادەت قىلمايمەن، ئۇلارغا ئىلتىجا قىلىش ۋە دۇئا قىلىش ئىبادەت ئەمەس!

**ئابدۇللاھ :** بىراق مەن سەندىن سوراپ باقاي: الله نىڭ، بەندە ئىبادەتنى الله قىلا ئىخلاس بىلەن قىلىشنى پەرز قىلغانلىقىنى ۋە بۇ پەرز الله نىڭ، سېنىڭ ئۈستۈڭدىكى ھەققى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلامسەن؟ الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ﴿ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى الله قا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) الله قىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى﴾. [سۈرە بەيyىنە، 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**ئابدۇننەبى :** شۇنداق، الله ئۇنى ماڭا پەرز قىلدى.

**ئابدۇللاھ :** مەن سەندىن الله ساڭا پەرز قىلغان ئىبادەتنى الله قىلا ئىخلاس بىلەن قىلىش دېگەن بۇ نەرسىنى ماڭا ئايدىڭلىتىپ بېرىشىڭنى تەلەپ قىلىمەن.

**ئابدۇننەبى :** مەن سېنىڭ بۇ سوئالىدىن نېمە دېمەكچى بولغىنىڭنى چۈشىنەلمىدىم، سەن ئۇنى ماڭا ئوچۇقراق ئېيتىپ بەرگىن!

**ئابدۇللاھ :** ئەمىسە، ماڭا قۇلاق سالغىن! الله تائالا: ﴿پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، (دۇئا قىلغاندا كەلسە ـ كەلمەس سۆزلەپ، توۋلاپ) ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكەنلەرنى الله ياقتۇرمايدۇ﴾ [سۈرە ئەئراف، 55 ـ ئايەت] دېدى، دۇئا الله تائالاغا قىلىنىدىغان ئىبادەتمىكەن ياكى ئىبادەت ئەمەسمىكەن؟

**ئابدۇننەبى :** شۇنداق، ئۇ ئىبادەت ئىكەن، ئۇ ئىبادەتنىڭ تۈپ يىلتىزىدۇر، بىر ھەدىستىمۇ مۇنداق دېيىلىدۇ: «دۇئا ئىبادەتنىڭ ئۆزىدۇر.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

**ئابدۇللاھ :** سەن ئۇنىڭ الله ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئىبادەت ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان، الله نىڭ ئازابىدىن قورققان ۋە ساۋابىنى ئۈمىد قىلغان ھالدا كېچە ـ كۈندۈز ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ ھاجىتىڭنى سورىغان ئىكەنسەن، ئاندىن شۇ ھاجىتىڭنى قەبرىدىكى بىرەر پەيغەمبەردىن ياكى پادىشاھتىن ۋەياكى ياخشى ئادەمدىن سوراپ دۇئا قىلساڭ، بۇ ئىبادەتتە شېرىك كەلتۈرگەن بولامسەن؟

**ئابدۇننەبى :** شۇنداق شېرىك كەلتۈرگەن بولىدىكەنمەن، بۇ ناھايىتى توغرا ۋە ئوچۇق گەپ بولدى.

**ئابدۇللاھ :** بۇنىڭ يەنە بىر مىسالى شۇكى، ئەگەر سەن الله تائالانىڭ: ﴿پەرۋەردىگارىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن!﴾ [سۈرە كەۋسەر، 2 ـ ئايەت] دېگەن سۆزىنى بىلسەڭ، الله نىڭ بۇ بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلساڭ، قوي ـ كالا ۋە تۆگىلەرنى الله ئۈچۈن ئاتاپ قۇربانلىق قىلساڭ، بۇ الله تائالا ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئىبادەت بولامدۇ ـ بولمامدۇ؟

**ئابدۇننەبى :** ھەئە، ئەلۋەتتە شۇنداق بولىدۇ.

**ئابدۇللاھ :** ئەگەر ئۇنى مەخلۇقلار ئىچىدىن بىرەر پەيغەمبەرگە ياكى جىنغا ۋەياكى مازارلىقتا باشقا

نەرسىلەرگە الله بىلەن بىرلىكتە ئاتاپ قۇربانلىق قىلساڭ، بۇ ئىبادەتتە الله قا باشقا نەرسىنى شېرىك قىلغان بولامسەن - بولمامسەن؟

**ئابدۇننەبى :** شۇنداق، بۇ شەكسىز شېرىكتۇر.

**ئابدۇللاھ :** مەن ساڭا دۇئا قىلىشنى ۋە قۇربانلىق قىلىشنى مىسال قىلىپ كۆرسەتتىم، چۈنكى دۇئا سۆز بىلەن قىلىنىدىغان ئىبادەتلەر تۈرلىرى ئىچىدىكى ئەڭ تەكىتلەنگەن ئىبادەتتۇر، قۇربانلىقمۇ ئەمەل بىلەن قىلىنىدىغان ئىبادەتلەر تۈرلىرى ئىچىدىكى ئەڭ تەكىتلەنگەن ئىبادەتتۇر. ئىبادەت ئۇ ئىككىسى بىلەنلا تۈگەپ قالمايدۇ، بەلكى ئۇنىڭدىن باشقا يەنە نۇرغۇن ئەمەللەر بولۇپ، الله قا ئاتاپ نەزىر قىلىش، قەسەم قىلىش، پاناھلىق تىلەش، ياردەم سوراش قاتارلىقلارمۇ ئىبادەت ئىچىگە كىرىدۇ. لېكىن، ئۇلار ھەققىدە قۇرئان نازىل بولغان مۇشرىكلار، پەرىشتىلەرگە، ياخشى ئادەملەرگە، لاتقا ۋە باشقا نەرسىلەرگە چوقۇنامتى - چوقۇنمامتى؟

**ئابدۇننەبى :** شۇنداق، ئۇلار ئۇ نەرسىلەرگە چوقۇناتتى.

**ئابدۇللاھ :** ئۇلارنىڭ ئۇ نەرسىلەرگە قىلغان ئىبادىتى دۇئا قىلىش، قۇربانلىق قىلىش، پاناھ تىلەش، ياردەم سوراش، ئىلتىجا قىلىش قاتارلىق ئىشلاردا بولاتتى، لېكىن ئۇلار ئۇ نەرسىلەرنىڭ الله نىڭ بەندىسى ۋە باشقۇرۇشى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى، بارلىق ئىشلارنى الله نىڭ ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلاتتى. بىراق ئۇلار، ئۇ ئىلاھلىرىدىن ھاجەتلىرىنى تىلەپ دۇئا قىلاتتى، ئۇلارنىڭ مەرتىۋىسى بولغانلىقى سەۋەبىدىن شاپائەت قىلىشى ئۈچۈن ئۇلارغا ئىلتىجا قىلاتتى. بۇ ناھايىتى ئوچۇق بىر ھەقىقەت.

**ئابدۇننەبى :** ئى ئابدۇللاھ! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائەت قىلىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلامسەن؟ ئۇ شاپائەتتىن ئادا - جۇدامۇسەن؟

**ئابدۇللاھ :** ياق، مەن ئۇنى ئىنكار قىلمايمەن، ئۇنىڭدىن ئادا - جۇدامۇ بولمايمەن، بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شاپائەت تىلەنگۈچى ۋە شاپائەت قىلغۇچىدۇر. مەن ئۇنىڭ شاپائىتىنى ئۈمىد قىلىمەن، لېكىن شاپائەتنىڭ ھەممىسى الله ئۈچۈندۇر، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېيدۇ: ﴿شاپائەتنىڭ ھەممىسى الله نىڭ ئىلكىدىدۇر (ھېچ ئادەم الله نىڭ ئىزنىسىز شاپائەت قىلالمايدۇ)﴾. [سۈرە زۇمەر، 44 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] بەندە پەقەت الله ئىزنى بەرگەندىن كېيىنلا ئاندىن شاپائەت قىلالايدۇ، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېيدۇ: ﴿الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن﴾. [سۈرە بەقەرە، 255 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەقەت الله شاپائەت قىلىش ئىزنى بەرگەن ئادەم ئۈچۈنلا شاپائەت قىلغىلى بولىدۇ، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېيدۇ: ﴿ئۇلار الله رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ﴾. [سۈرە ئەنبىيا، 28 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] الله تەۋھىدتىن باشقىغا رازى بولمايدۇ، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرى دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر﴾. [سۈرە ئال ئىمران، 85 - ئايەت]

شاپائەت قىلىش ھوقۇقىنىڭ ھەممىسى الله ئۈچۈن بولغان، بەندە پەقەت الله ئىزنى بەرگەندىن كېيىنلا ئاندىن شاپائەت قىلالايدىغان، الله ئىزنى بەرمىگىچە نە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، نە باشقا بىرى ھېچبىر ئادەمگە شاپائەت قىلالمايدىغان، الله پەقەت تەۋھىد ئەھلىگىلا شاپائەت قىلىش ئۈچۈن ئىزنى بېرىدىغان بولغان ئىكەن، پۈتۈن شاپائەت ھوقۇقىنىڭ الله قا مەنسۇپ ئىكەنلىكى ئايدىڭلىشىدۇ. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائەت قىلىشىنى الله تىن تىلەپ: «ئى الله! مېنى ئۇنىڭ شاپائىتىدىن مەھرۇم قىلمىغىن، ئى الله! پەيغەمبىرىڭنى مېنىڭ شاپائەتچىم قىلغىن» دېگەنگە ئوخشاش دۇئالارنى قىلىمەن.

**ئابدۇننەبى :** بىز شۇنىڭغا ئىتتىپاق كەلدۇقكى، بىراۋدىن ئۇ ئىگە ئەمەس نەرسىنى تىلەش دۇرۇس بولمايدۇ. الله پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شاپائەت قىلىش ھەققىنى بەردى، ئۇنىڭغا شاپائەت قىلىش ھەققى بېرىلگەن ئىكەن، شاپائەت قىلىشقا ئىگە بولدى دېگەن گەپ، بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭدىن ئۇ ئىگە بولغان نەرسىنى تەلەپ قىلغان بولىمەن، بۇ شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولمايدۇ.

**ئابدۇللاھ :** شۇنداق، بۇ توغرا سۆزدۇر، لېكىن ئۇ، الله سېنى ئۇنىڭدىن مەنئى قىلمىغان تەقدىردە ئاندىن ئەمەلگە ئاشىدۇ، چۈنكى الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله قا قوشۇپ ھېچكىمگە دۇئا قىلماڭلار﴾. [سۈرە جىن، 18 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] شاپائەت تىلەش دۇئادۇر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شاپائەت قىلىش ھەققىنى بەرگەن الله دۇر. شاپائەت تىلەنگۈچى

قانداق نەرسە بولۇشتىن قەتئىينەزەر، سىنىڭ الله تىن باشقا نەرسىدىن شاپائەت تىلىشىڭنى الله مەنئى قىلدى، شاپائەت قىلىش ھەققى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن باشقىلارغىمۇ بېرىلدى، پەرىشتىلەرمۇ شاپائەت قىلىدۇ، بالاغەتكە يېتىشتىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەن بالىلارمۇ شاپائەت قىلىدۇ، ئەۋلىيالارمۇ شاپائەت قىلىدۇ. ئۇنداقتا سەن: «الله ئۇلارغا شاپائەت قىلىش ھەققى بەردى، مەن شاپائەتنى ئۇلاردىن تەلەپ قىلىمەن» دېيەلەمسەن؟ ئەگەر سەن: «شۇنداق قىلىمەن» دېسەڭ، الله كىتابى قۇرئاندا بايان قىلغان سالىھ كىشىلەرگە ئىبادەت قىلىشقا قايتقان بولىسەن. ئەگەر: «ياق» دېسەڭ، «الله پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شاپائەت قىلىش ھەققىنى بەردى، مەن ئۇنىڭدىن الله ئۇنىڭغا بەرگەن نەرسىنى تىلەيمەن» دېگەن سۆزۈڭ خاتا بولىدۇ.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن مەن الله قا ھېچنەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيمەن، ياخشى كىشىلەرگە ئىلتىجا قىلىش شېرىك ئەمەس.

**ئابدۇللاھ :** الله ھارام قىلغان شېرىك كەلتۈرۈش زىنانىڭ ھارام بولۇشىدىنمۇ چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكىنى، الله نىڭ ئۇنى مەغپىرەت قىلمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلامسەن؟

**ئابدۇننەبى :** ھەئە، ئۇنى ئېتىراپ قىلىمەن، ئۇ الله تائالانىڭ سۆزىدە ئوچۇق كۆرسىتىلگەن.

**ئابدۇللاھ :** سەن ھازىر الله ھارام قىلغان شېرىك كەلتۈرۈش ئىشىنى بوينۇڭغا ئالمىدىڭ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ سەندىن شۇنى تەلەپ قىلىمەنكى، سەن ماڭا سەن گېرىپتار بولمىغان ۋە بوينۇڭغا ئالمىغان شېرىك كەلتۈرۈشنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بېرەلەمسەن؟

**ئابدۇننەبى :** شېرىك كەلتۈرۈش ـ بۇتلارغا چوقۇنۇش، ئۇلارغا يۈزلىنىش، ئۇلاردىن ھاجەتلىرىنى تىلەش ۋە قورقۇشتىن ئىبارەتتۇر.

**ئابدۇللاھ :** بۇتلارغا چوقۇنۇشنىڭ مەنىسى نېمە؟ قۇرەيش كۇففارلىرى، ئەنە شۇ ياغاچ ـ تاشلارنى يارىتىدىغان، رىزىق بېرىدىغان، دۇئا قىلغان كىشىنىڭ ئىشىنى ئىدارە قىلىدىغان قۇدرىتى بار دەپ ئېتىقاد قىلامتى؟ سەن شۇنداق ئويلامسەن؟ مەن ساڭا ئېيتىقىنىمدەك، ئۇلار مۇنداق ئېتىقاد قىلمايتتى.

**ئابدۇننەبى :** مەنمۇ ئۇنداق ئېتىقاد قىلمايمەن، بەلكى كىم ياغاچنى ياكى تاشنى، گۇمبەزلەرنى ۋەياكى شۇنىڭغا ئوخشىغان نەرسىلەرنى نىيەت قىلىپ، شۇ نەرسىدىن ھاجىتىنى تىلىسە، ئۇنىڭغا ئاتاپ قۇربانلىق قىلسا ۋە: «ئۇ بىزنى الله قا يېقىنلاشتۇرىدۇ، الله شۇ نەرسىنىڭ بەرىكىتى بىلەن بىزدىن زىيانىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ» دېسە، مانا بۇ، مېنىڭ قارىشىمدا بۇتلارغا چوقۇنۇش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**ئابدۇللاھ :** راست ئېيتتىڭ، بىراق بۇ سىلەرنىڭ تاشلار، قەبرە ئۈستىگە سېلىنغان گۇمبەزلەر، تۇمۇر جازىلار ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ ئالدىدا قىلىدىغان ئىشىڭلاردۇر. سېنىڭ: «شېرىك كەلتۈرۈش ـ بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن ئىبارەتتۇر» دېگەن سۆزۈڭمۇ مۇشۇنداق. سەن شېرىك كەلتۈرۈشنى پەقەت شۇ ئىشنى قىلغان كىشىگە قارىتىلىدۇ دەپ قارامسەن؟ ياخشى كىشىلەرگە تايىنىش ۋە ئۇلاردىن نەرسە تىلەپ دۇئا قىلىش شېرىك تەركىبىگە كىرمەمدۇ؟

**ئابدۇننەبى :** ھەئە، مەن شۇنداق دېمەكچى.

**ئابدۇللاھ :** ئۇنداقتا، الله بايان قىلغان نۇرغۇن ئايەتلەردە پەيغەمبەرلەرگە ۋە ياخشى كىشىلەرگە تايىنىشنىڭ، پەرىشتىلەرگە ۋە باشقا نەرسىلەرگە باغلىنىشنىڭ ھارام قىلىنغانلىقى، شۇنداق ئىشلارنى قىلغانلارنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى كۆرسىتىلىدۇ، يۇقىرىدا مەن ئۇنى ساڭا سۆزلەپ ئۆتتۇم ۋە ئۇنىڭ دەلىلىنى كۆرسەتتىم.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن پەرىشتىلەردىن ۋە پەيغەمبەرلەردىن نەرسە تىلەپ دۇئا قىلغانلار بۇ سەۋەب بىلەن كاپىر بولمىغان، بىراق ئۇلار ”پەرىشتىلەر الله نىڭ قىزلىرى“ ، ”مەسىھ الله نىڭ ئوغلى“ دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى قىلغانلىقى ئۈچۈن كاپىر بولۇپ كەتكەن، بىز: ”ئابدۇلقادىر الله نىڭ ئوغلى، زەينەب الله نىڭ قىزى“ دېمەيمىز.

**ئابدۇللاھ :** ئەمما الله قا بالا مەنسۇپ قىلىش شەكسىز خاس كاپىرلىقتۇر، الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ ـ الله بىردۇر. ھەممە الله قا مۇھتاجدۇر. الله بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس﴾. [سۈرە ئىخلاس، 1 ــ 3 ـ ئايەتكىچە] بىر دېگەن سۆزنىڭ ئوخشىشى يوقلىقىنى، ھەممە موھتاج دېگەن سۆز پۈتۈن ھاجەتلەرنى كۆرسىتىدۇ، كىمكى بۇنى ئىنكار قىلسا، سۈرىنىڭ ئاخىرىدىكى سۆزلەرنى ئىنكار

قىلمىغان تەقدىردىمۇ، چوقۇم كاپىر بولىدۇ. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللهنىڭ بالىسى يوق، ئۇنىڭغا باراۋەر باشقا بىر ئىلاھمۇ يوق، ئەگەر بۇنداق بولسا ئىدى، ئۇ چاغدا ھەر ئىلاھ ئۆزى ياراتقان مەخلۇقنى يالغۇز ئىگىلەيتتى، بەزىسى بەزىسىدىن غالىب كېلەتتى﴾. [سۈرە مۆمىنۇن، 91 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

دېمەك، الله ئىككى تۈرلۈك كاپىرلىقنى ئايرىپ بەردى، بۇنىڭ يەنە بىر دەلىلى شۇكى، لات ياخشى ئادەم بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭدىن نەرسە تىلەپ دۇئا قىلىپ كاپىر بولغانلار ئۇنى الله نىڭ ئوغلى دەپ ئېتىقاد قىلمىدى. جىنلارغا چوقۇنۇپ كاپىر بولغانلارمۇ ئۇلارنى الله نىڭ ئوغلى دەپ ئېتىقاد قىلمىدى. شۇنىڭدەك، تۆت مەزھەب ئىگىلىرى مۇرتەدنىڭ ھۆكمىدە توختالغاندا: "ئەگەر بىر مۇسۇلمان: "الله نىڭ بالىسى بار" دېيدىكەن، مۇرتەد بولغان بولىدۇ، الله قا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، مۇرتەد بولىدۇ" دەپ، بۇ ئىككى خىل مۇرتەدلىكنى ئايرىپ بەرگەن.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن الله تائالا مۇنداق دەيدىغۇ: ﴿راستىلا الله نىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە الله نىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانغا) قايغۇرۇش يوقتۇر﴾. [سۈرە يۇنۇس، 62 ـ ئايەت]

**ئابدۇللاھ :** بىز ئۇنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرىمىز ۋە شۇنداق دەيمىز، لېكىن ئۇلارغا چوقۇنۇشقا بولمايدۇ. بىز پەقەت الله بىلەن ئۇلارغا بىرلىكتە بەندىچىلىك قىلىشنى، ئۇلارنى الله قا شېرىك قىلىشنى ئىنكار قىلىمىز. ئەمما ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارغا ئەگىشىش ۋە ئۇلارنىڭ كارامەتلىرىنى ئېتىراپ قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. بىدئەت ئىگىلىرىدىن باشقا ئەۋلىيالارنىڭ كارامەتلىرىنى ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇ. الله نىڭ دىنى ئىككى تەرەپكە تېيىپ كەتمەي ئوتتۇرا يولنى تۇتۇپ ماڭغان دىندۇر، ئىككى ئازغۇنلۇقنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھىدايەتتۇر، ئىككى باتىل ئارىسىدىكى ھەقىقەتتۇر.

**ئابدۇننەبى :** قۇرئان نازىل بولغان چاغدىكى كاپىرلار «لا إله إلا الله» دەپ شاھادەت ئېيتمايتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يالغانغا چىقىراتتى، قىيامەتنى ئىنكار قىلاتتى، قۇرئاننى يالغان دەيتتى ۋە ئۇنى سېھىر دەپ قارايتتى، بىز بولساق «لا إله إلا الله» دەپ شاھادەت ئېيتىمىز، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمىز، قۇرئاننى تەستىقلايمىز، قىيامەتكە ئىشىنىمىز، ناماز ئوقۇيمىز، روزا تۇتىمىز. شۇنداق ئىكەن، سىلەر بىزنى قانداقمۇ ئەنە شۇ مۇشرىكلاردەك كۆرىسىلەر؟

**ئابدۇللاھ :** بىراق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر ئىشنى تەستىقلاپ، يەنە بىر ئىشنى ئىنكار قىلىدىغان كىشىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى ھەققىدە پۈتۈن ئۆلىمالار ئىختىلاپ قىلمايدۇ. ئۇ ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولمايدۇ، شۇنداقلا، قۇرئاننىڭ بىر قىسمىغا ئىمان كەلتۈرۈپ، يەنە بىر قىسمىنى ئىنكار قىلغان كىشى مىسالى، تەۋھىدنى ئېتىراپ قىلىپ، نامازنى ئىنكار قىلغان ياكى تەۋھىد ۋە نامازنى ئېتىراپ قىلىپ زاكاتنىڭ پەرزلىكىنى ئىنكار قىلغان ۋياكى ھەممە پەرزلەرنى ئېتىراپ قىلىپ روزىنى ئىنكار قىلغان ياكى ھەممە پەرزلەرنى ئېتىراپ قىلىپ ھەجنىڭ پەرزلىكىنى ئىنكار قىلغان كىشىگە ئوخشايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا مۇسۇلمانلار ھەج قىلىش ياكى قىلماسلىقنى بىلەلمەي قالغاندا، الله تائالا ئۇلار ھەققىدە مۇنۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ الله ئۈچۈن كەئبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن، زىيىنى ئۆزىگە)، شۈبھىسىزكى، الله ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر﴾. [سۈرە ئال ئىمران، 97 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئەگەر بىرى قىيامەتنى ئىنكار قىلسا، پۈتۈن ئۆلىمالارنىڭ بىردەك قارىشىدا كاپىر بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، الله قۇرئان كەرىمدە شەرئى ئەھكاملارنىڭ بەزىسىگە ئىمان كەلتۈرۈپ، بەزىسىگە ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ ھەقىقىي كاپىر بولىدىغانلىقىنى ئوچۇق بايان قىلدى ۋە ئىسلام دىنىنى پۈتۈن قوبۇل قىلىشقا چاقىردى. كىمكى بەزى نەرسىنى قوبۇل قىلىپ، بەزى نەرسىنى تەرك ئېتىدىكەن، ھەقىقەتەن كاپىر بولىدۇ. سەن بەزىگە ئىمان كەلتۈرۈپ، بەزىنى تەرك ئەتكەن كىشىنىڭ كاپىرلىقىنى ئېتىراپ قىلىدىغانسەن؟

**ئابدۇننەبى :** ھەئە، مەن ئۇنى ئېتىراپ قىلىمەن، ئۇ قۇرئان كەرىمدە ئوچۇق بايان قىلىنغان.

**ئابدۇللاھ :** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن بەزى نەرسىلەرنى تەستىق قىلىپ، نامازنىڭ پەرزلىكىنى ئىنكار قىلغان ياكى ھەممە پەرزلەرنى ئېتىراپ قىلىپ، قىيامەتنى ئىنكار قىلغان ئادەمنىڭ كاپىر

بولىدىغانلىقىنى، پۈتۈن مەزھەبلەرنىڭ بىردەك قارىشىدا ئۇنىڭ جېنى ۋە مېلىنىڭ ھالال بولىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدىكەنسەن، بىز يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك، قۇرئان كەرىممۇ شۇنداق دەيدۇ. بىلىشىڭ كېرەككى، تەۋھىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئەڭ چوڭ پەرزدۇر. ئۇ ناماز، زاكات ۋە ھەجدىنمۇ چوڭدۇر. ئەگەر ئىنسان بۇ ھۆكۈملەردىن بىرىنى ئىنكار قىلسا، گەرچە ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن باشقا ھەممە نەرسىگە ئەمەل قىلغان تەقدىردىمۇ كاپىر بولىدىكەن ـ يۇ، قانداقمۇ پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنى بولغان تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەم كاپىر بولمىسۇن؟! سۇبھانەللاھ! مۇشۇنداقمۇ نادانلىق بولامدۇ!

سەن يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ھەققىدە پىكىر قىلغىنكى، ئۇلار ئەينى زاماندا بەنى ھەنىفە قەبىلىسىگە قارشى ئۇرۇش قىلغان، ھالبۇكى، بەنى ھەنىفە قەبىلىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋتى بىلەن ئىسلام دىنىغا كىرگەن كىشىلەر ئىدى، ئۇلار: «بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد الله نىڭ پەيغەمبىرىدۇر» دەپ گۇۋاھلىق بېرەتتى، ناماز ئوقۇيتتى، ئەزان توۋلايتتى.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن ئۇلار مۇسەيلىمەنى پەيغەمبەر دەپ گۇۋاھلىق بېرەتتى، بىز بولساق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ھېچقانداق پەيغەمبەر كەلمەيدۇ دەپ ئېتىقاد قىلىمىز.

**ئابدۇللاھ :** بىراق سىلەر ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى ياكى ئابدۇلقادىرنى ياكى بىرەر پەيغەمبەرنى ۋەياكى بىرەر پەرىشتىنى ئاسمان ـ زېمىننى باشقۇرغۇچى الله نىڭ مەرتىۋىسىگە كۆتۈرۈسىلەر. كىمكى بىرەر ئادەمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەرتىۋىسىگە كۆتۈرسە، كاپىر بولىدۇ، ئۇنىڭ مېلى ۋە جېنى ھالال بولىدۇ، ئۇنىڭ كەلىمە شاھادەتنى ئېيتقانلىقى ۋە ناماز ئوقۇغانلىقى ئۇنىڭغا ئەسقاتمايدۇ. كىمكى بىراۋنى الله نىڭ مەرتىۋىسىگە كۆتۈرسە، ئۇنىڭدىنمۇ ئۆتە كاپىر بولىدۇ.

شۇنىڭدەك، ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوت يېقىپ كۆيدۈرۈۋەتكەن ئادەملەرنى مىسالغا ئالساق، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئىسلامنى دەۋا قىلاتتى. ئۇلار ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئادەملىرى بولۇپ، ئىلىمنى ساھابىلاردىن ئۆگەنگەن، لېكىن ئەلىنى سىلەرنىڭ ئابدۇلقادىر ۋە باشقىلار ھەققىدە ئېتىقاد قىلغىنىڭلاردەك، ئېتىقاد قىلغان. ساھابىلار ئۇلارنىڭ كاپىر بولغانلىقىغا ۋە ئۇلارنى ئۆلتۈرۈشنىڭ لازىملىقىغا قانداق بىرلىككە كەلگەن؟ سېنىڭچە ساھابىلار مۇسۇلمانلارنى كاپىر دەپ ھۆكۈم قىلغانمىدۇ؟ ياكى سەن: «ئەۋلىيا ـ ماشايىخلارغا ئېتىقاد قىلىش زىيانلىق ئەمەس، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئېتىقاد قىلىش كىشىنى كاپىر قىلىۋېتىدۇ» دەپ ئويلامسەن؟

شۇنىمۇ ئېيتىش كېرەككى، ئىلگىرى ئۆتكەن مۇشرىكلار الله قا شېرىك كەلتۈرگەنلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ۋە قۇرئاننى ئىنكار قىلغانلىقى، قىيامەتكە ئىشەنمىگەنلىكى... قاتارلىقلار ئۈچۈن كاپىر بولغان دېسەك، ھەر مەزھەب ئۆلىمالىرىنىڭ: «مۇرتەدنىڭ ھۆكمى ھەققىدىكى بۆلۈم» دەپ مەخسۇس توختىلىشىنىڭ مەنىسى نېمە؟ مۇرتەد دېگەن ئىسلام دىنىغا كىرگەندىن كېيىن كاپىر بولغان مۇسۇلماننى كۆرسىتىدۇ. مەزھەب ئۆلىمالىرى بۇ بۆلۈمدە ھەر بىر تۈرى كىشىنى كاپىر قىلىدىغان، ئۇنىڭ جېنىنى ۋە مېلىنى ھالال قىلىدىغان نۇرغۇن ئىشلارنى بايان قىلغان، ھەتتا ئۇلار دىل بىلەن تەستىقلىماستىن، تىل بىلەن ئېغىزغا ئالغان ياكى ئويۇن ـ چاقچاق شەكلىدە تىلغا ئالغان، بىراق الله نى غەزەپلەندۈرىدىغان سۆزگە ئوخشاش كىچىككىنە ئىشنى قىلسىمۇ، كاپىر بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن.

الله تائالا بىر تۈركۈم كىشىلەر ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ (مەسخىرە قىلغانلىقىنى) سورىساڭ، ئۇلار: «بىز (راستىن ئەمەس)، پەقەت ئىچ پۇشۇقى قىلىپ ئوينىشىپ دەپ قويدۇق» دەيدۇ. (بۇ مۇناپىقلارغا «سىلەر الله نىڭ دىنىنى، الله نىڭ ئايەتلىرىنى (يەنى كىتابىنى) ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىنى مەسخىرە قىلدىڭلارمۇ؟» دېگىن. سىلەر (يالغان قەسەم ئىچىپ) ئۆزرە ئېيتماڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن، (پەيغەمبەرنى مەسخىرە قىلىش بىلەن) كاپىر بولدۇڭلار﴾. [سۇرە تەۋبە، 65 ـــ 66 ـ ئايەتلەر] الله ئۇلارنىڭ ئىمان كەلتۈرگەندىن كېيىن كاپىر بولۇپ كەتكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلدى، ھالبۇكى، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن تەبۇك غازىتىدا بىرگە بولۇپ، بىر سۆزنى قىلغان ۋە ئۇ سۆزنى چاقچاق شەكلىدە قىلغانلىقىنى ئېيتقان.

شۇنىمۇ ئۇتتۇرىغا قويۇش كېرەككى، اللە تائالا ئەينى زاماندا بەنى ئىسرائىل خەلقىنىڭ مۇسۇلمان، بىلىملىك ۋە ياخشى ئادەملەر تۇرۇقلۇق مۇسا ئەلەيھىسسالامغا: ﴿بىزگىمۇ ئۇلارنىڭ بۇتلىرىغا ئوخشاش بۇت ئورنىتىپ بەرگىن﴾ دېگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىنمۇ بىر تۈركۈم كىشىلەر: «بىزگە ئالامەت قىلىپ بەرگىن!» دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەسەم قىلىپ تۇرۇپ، بۇ سۆزنىڭ بەنى ئىسرائىل قەۋمىنىڭ: ﴿بىزگىمۇ ئۇلارنىڭ بۇتلىرىغا ئوخشاش بۇت ئورنىتىپ بەرگىن﴾ دېگەن ئەنە شۇ سۆزىگە ئوخشايدىغانلىقىنى ئېيتقان.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن بەنى ئىسرائىل قەۋمى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆزلىرى ئۈچۈن ئالامەت قىلىپ بېرىشنى سورىغانلار بۇنىڭ بىلەن كاپىر بولۇپ كەتمىگەننىغۇ؟

**ئابدۇللاھ :** بۇنىڭ جاۋابى شۇكى، بەنى ئىسرائىل قەۋمى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆزلىرى ئۈچۈن ئالامەت قىلىپ بېرىشنى سورىغانلار مەقسەتلىرىگە يېتەلمىگەن، ئەگەر ئۇلار شۇنداق قىلسا ئىدى، ئەلۋەتتە كاپىر بولغان بولاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق قىلىشنى مەنئى قىلغان بۇ كىشىلەر ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلماي، ئۇ مەنئى قىلغاندىن كېيىن ئىبادەت ئۈچۈن ئۆزلىرىگە ئالامەت قىلىۋالغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە كاپىر بولۇپ كېتەتتى.

**ئابدۇننەبى :** لېكىن مەن يەنە بىر مەسىلىنى چۈشىنەلمەيۋاتىمەن، ئۇ بولسىمۇ، ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ۋەقەلىكى بولۇپ، ئۇ بىر ئۇرۇشتا: «لا إله إلا الله» دېگەن بىر ئادەمنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئەيىبلەپ: «ئى ئۇسامە! ئۇنى "لا إله إلا الله" دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟» دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: «مەن ئىنسانلارغا قارشى تاكى ئۇلار "لا إله إلا الله" دېگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم» دېگەن. مەن سېنىڭ سۆزۈڭ بىلەن بۇ ئىككى ھەدىسنى قانداق بىرلەشتۈرۈپ چۈشىنىمەن؟ ماڭا توغرىسىنى كۆرسىتىپ بەرگىن، اللە سېنى توغرا يولغا يېتەكلىسۇن!

**ئابدۇللاھ :** ھەممىگە مەلۇمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارغا قارشى ئۇرۇش قىلدى، ئۇلارنى ئەسىر ئالدى، ھالبۇكى، ئۇلار: "لا إله إلا الله" دېيەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بەنى ھەنىفە قەبىلىسىگە قارشى ئۇرۇش قىلدى. ھالبۇكى، ئۇلار: «بىر اللە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللە نىڭ ئەلچىسىدۇر» دەپ گۇۋاھلىق بېرەتتى، ناماز ئوقۇيتتى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۆيدۈرۈۋەتكەن ئادەملەرمۇ شۇنداق قىلاتتى.

سەن قىيامەتنى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقىنى، گەرچە ئۇ: "لا إله إلا الله" دېگەن تەقدىردىمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى، ئىسلام ئاساسلىرىدىن بىرىنى ئىنكار قىلغان ئادەمنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقىنى، گەرچە ئۇ كەلىمە شاھادەتنى ئېيتقان تەقدىردىمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىسەن. ئەگەر ئۇ شاخچە ھۆكۈملەردىن بىرىنى ئىنكار قىلسا، كەلىمە شاھادەت ئۇنىڭغا ئەسقاتمايدىكەن ـ يۇ، پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىنىڭ ئەسلى مەنبەسى ۋە بېشى بولغان تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە قانداقمۇ ئەسقاتسۇن؟!

سەن بۇ ھەدىسلەرنىڭ مەنىسىنى چۈشەنمىسەڭ كېرەك، ئۇسامىنىڭ ھەدىسىگە كەلسەك، ئۇ ئىسلامنى دەۋا قىلغان "بىر ئادەمنى ئۆلۈمدىن قورقۇپ، جېنىنى ۋە مېلىنى قوغداپ قېلىش ئۈچۈن ئىسلامنى دەۋا قىلدى" دېگەن گۇمانىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن. ئەسلىدە ئۇ ئادەم ئىسلامغا كىرگەنلىكىنى ئېلان قىلغانلىقى ئۈچۈن تاكى ئۇنىڭ ئىسلامغا خىلاپلىق قىلغانلىقى ئايدىڭلاشقانغا قەدەر ئۇنىڭدىن قول يىغىش ۋاجىپ ئىدى. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! اللە يولىدا (يەنى غازاتقا) ئاتلانغان ۋاقتىڭلاردا ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار (يەنى مۆمىن ياكى كاپىرلىقى ئېنىق بولمىغىچە ئۆلتۈرۈشكە ئالدىراپ كەتمەڭلار)﴾. [سۈرە نىسا، 94 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] يەنى مۆمىن ياكى كاپىرلىقىنى ئىسپاتلاڭلار. بۇ ئايەت ئۆلتۈرۈشتىن قول يىغىشنىڭ ۋە ھەقىقىي ئەھۋالنى ئىسپاتلاشنىڭ ۋاجىپلىقىنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر شۇنىڭدىن كېيىن ئىسلامغا خىلاپلىق قىلغانلىقى ئاشكارىلانسا، اللە تائالانىڭ: ﴿ھەقىقەتلەپ ئىش

قىلىڭلار﴾ دېگەنلىكى ئۇچۇن ئۇنى ئۆلتۈرۈش كېرەك. ئەگەر ئۇ كەلىمە شاھادەتنى ئېيتقاندا ئۆلتۈرۈلمەيدىغان بولسا ئىدى، مۆمىن ياكى كاپىرلىقىنى ئىسپاتلاشنىڭ ھېچ پايدىسى بولمىغان بولاتتى.

يەنە بىر ھەدىسكە كەلسەك، ئۇنىڭ مەنىسىمۇ يۇقىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك بولىدۇ. كىمكى تەۋھىدنى ۋە ئىسلامنى ئېلان قىلىدىكەن، ئۇنىڭدىن قول يىغىش ۋاجىپ بولىدۇ. پەقەت ئۇنىڭدىن ئېلانىغا زىت نەرسە ئاشكارىلىنىپ قالسا، ئۆلتۈرۈشكە بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئۇنى "لا إله إلا الله" دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟» دېگەن سۆزىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دېگەن: «مەن ئىنسانلارغا قارشى تاكى ئۇلار "لا إله إلا الله" دېگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم.» ئۇ يەنە خاۋارىجلار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: «ئۇلارنى قەيەردە ئۇچراتساڭلار، شۇ يەردە ئۆلتۈرۈڭلار!» ھالبۇكى، خاۋارىجلار كۆپ ئىبادەت قىلاتتى ۋە كۆپ زىكىر قىلاتتى، ھەتتا ساھابىلار ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرىنى كۆرگەندە ئۆزلىرىنى ئاز ئىبادەت قىلغاندەك ھېس قىلاتتى. ئەمەلىيەتتە بولسا، خاۋارىجلار ئىلىمنى ساھابىلاردىن ئۆگەنگەن. بىراق، ئۇلارنىڭ شەرىئەتكە خىلاپلىق قىلغانلىقى ئوتتۇرىغا چىققاندا، نە كەلىمە شاھادەت، نە كۆپ ئىبادەت، نە ئىسلام دەۋاسى ئۇلارنى ئۆلتۈرۈشتىن توسۇپ قالالمىغان ئىدى.(يۇقىرىدىكى سۆزلەنگەن بەزى ئەھكاملار شەخسلەر تەرىپىدىن ئەمەس، بەلكى، شەرىئەت ھاكىمىيىتى ئاستىدا ئەمەلگە ئاشۇرۇلىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ـمۇھەررىرـ)

**ئابدۇننەبى :** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە: «ئىنسانلار قىيامەت كۈنى ئالدى بىلەن ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن، ئاندىن نۇھ ئەلەيھىسسالامدىن، ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن، ئاندىن مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن، ئاندىن ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن ياردەم تىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزرە ئېيتىدۇ، نەتىجە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن ياردەم تىلەش بىلەن ئاخىرلىشىدۇ» دېيىلگەن بولۇپ، سەن بۇ ھەدىسكە نېمە دەيسەن؟ بۇ ھەدىس اللە تىن باشقا نەرسىدىن ياردەم تىلەشنىڭ شېرىك ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىدىغۇ؟!

**ئابدۇللاھ :** سەن بۇ مەسىلىنىڭ ھەقىقىتىنى ئارىلاشتۇرۇۋاپسەن، نەق مەيداندا ھازىر بولغان تىرىك ئادەمدىن ئۇ قادىر بولالايدىغان نەرسىدە ياردەم تىلەشنى ئىنكار قىلمايمىز، اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ﴿ئۆز قەۋمىدىن بولغان ئادەم دۈشمىنىگە قارشى ئۇنىڭدىن ياردەم تىلىدى﴾. [سۈرە قەسەس، 15 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] شۇنىڭدەك، ئىنسان ئۇرۇش ۋە باشقا ئىشلاردا ھەمراھلىرىدىن ئىنسان قادىر بولالايدىغان ئىشتا ياردەم تىلەيدۇ، بىز پەقەت ئەۋلىيالارنىڭ قەبرىلىرى ئالدىدا بەندىچىلىك بىلدۈرۈپ، ياردەم تىلىگەن قىلمىشلىرىڭلارنى ياكى نەق مەيداندا بولمىغان ئادەملەردىن ئۇلار قادىر بولالمايدىغان، پەقەت اللە قادىر بولىدىغان ئىشتا ياردەم تىلىشىڭلارنى ئىنكار قىلىمىز. ئىنسانلار قىيامەت كۈنى پەيغەمبەرلەرنىڭ اللە قا دۇئا قىلىپ ئىنسانلاردىن تېزراق ھېساب ئېلىشىنى تىلىشىنى ۋە جەننەت ئەھلىنىڭ قىيامەت مەيدانىدىكى قىيىن ئەھۋالدىن بالدۇرراق قۇتۇلۇشىنى كۈتۈپ پەيغەمبەرلەردىن ياردەم تىلەيدۇ. مۇنداق قىلىش دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە دۇرۇس بولۇپ، سەن بىلەن سۆھبەت قىلىدىغان، سۆزۈڭنى ئاڭلايدىغان ياخشى ئادەمنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا: «ماڭا ياخشىلىق تىلەپ اللە قا دۇئا قىلىپ قويساڭ» دېسەڭ بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىمۇ ئۇنىڭدىن ئۇ ھايات ۋاقتىدا دۇئا تىلەيتتى، ئەمما ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن ھەرگىز ئۇنداق قىلمىدى، ئۇلار ئۇنىڭ قەبرىسى ئالدىدا ئۇنىڭدىن نەرسە تىلىمىدى، بەلكى سەلەپ ئۆلىمالىرى ئۇنىڭ قەبرىسى ئالدىدا اللە قا دۇئا قىلىشنىمۇ رەت قىلغان.

**ئابدۇننەبى :** ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوتقا تاشلانغان چاغدا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ھاۋادا تۇرۇپ كۆرۈنۈپ: «بىرەر ھاجىتىڭ بارمۇ؟» دەپ سورىغاندا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: «ساڭا ھاجىتىم يوق» دېگەن، ئەگەر جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامدىن ياردەم سوراش شېرىك بولىدىغان بولسا، ئۇنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تەڭلىمىگەن بولاتتى. بۇ ۋەقەلىككە نېمە دەيسەن؟

**ئابدۇللاھ :** بۇمۇ ئالدىنقىغا ئوخشاش شۈبھىدۇر، بۇ رىۋايەت توغرا ئەمەس، ئەگەر بىز ئۇنى توغرا رىۋايەت دەپ پەرەز قىلىدىغان بولساق، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئۆزى قادىر بولالايدىغان ئىش بىلەن مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى ئېيتقان. اللە تائالانىڭ: ﴿ۋەھيىنى ئۇنىڭغا كۈچلۈك پەرىشتە (جىبرىئىل) تەلىم بەردى﴾ [سۈرە

نەجىم، 5 ـ ئايەت] دېگىنىدەك، ئۇ ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، ئەگەر الله ئۇنىڭغا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆيدۈرمەكچى بولغان ئوتنى، ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يەر ـ زېمىن ۋە تاغلارنى قوشۇپ كۆتۈرۈپ شەرققە ياكى غەربكە تاشلاشقا ئىزنى بەرسە، شۇنداق قىلىشقا ھەرگىز ئاجىزلىق قىلمايدۇ، بۇ نۇرغۇن پۇل ـ مېلى بار بىر باينىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇكى، ئۇ موھتاج بىر ئادەمنى كۆرۈپ ئۇنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىۋېلىشى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا قەرز بېرىپ تۇرۇش تەكلىپىنى بېرىدۇ. بىراق بۇ موھتاج ئادەم قەرز ئېلىشنى رەت قىلىپ، الله ھېچكىمنىڭ مىننىتى بولمايدىغان رىزىق بەرگەنگە قەدەر سەۋر قىلىدۇ. ھازىر سەن قىلىۋاتقان بەندىچىلىك يار دەم تەلىۋى ۋە شېرىك قەيەرگە يېتىپ باردى ـ ھە!

ئى قېرىندىشىم! بىلىشىڭ كېرەككى، سەردارىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن بۇرۇنقى كىشىلەرنىڭ الله قا شېرىك كەلتۈرۈشى، بىزنىڭ زامانىمىزدىكى كىشىلەرنىڭ شېرىكىدىن مۇنداق ئۈچ جەھەتتە يېنىك ھېسابلىنىدۇ:

بىرىنچى، بۇرۇنقى مۇشرىكلار الله قا، الله تىن باشقىنى پەقەت كەڭرىچىلىك چاغلىرىدىلا شېرىك قىلاتتى، ئەمما بېشىغا ئېغىر كۈن كەلگەندە، بىر الله قا خالىس ئېتىقاد قىلاتتى. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: ﴿ئۇلار كېمىگە چىقىپ (غەرق بولۇشتىن قورققان) چاغلىرىدا، الله قا كامالى ئىخلاس بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، الله ئۇلارنى ئامان ـ ئېسەن قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا (بالا ـ قازادىن قۇتۇلدۇرغان الله نى ئۇنتۇپ)، ناگاھان (الله قا) شېرىك كەلتۈرىدۇ﴾. [سۈرە ئەنكەبۇت، 65 ـ ئايەت] الله تائالا يەنە مۇنداق دېدۇ: ﴿(دېڭىزدا) ئۇلارنى تاغلاردەك دولقۇنلار ئورىۋالغان چاغدا، ئۇلار كامالى ئىخلاس بىلەن الله قا ئىلتىجا قىلىدۇ، الله ئۇلارنى (دېڭىز خەتەرلىرىدىن) قۇتۇلدۇرۇپ قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا، ئۇلارنىڭ بەزىسى توغرا يولدا بولىدۇ. بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى پەقەت خىيانەتكار (الله نىڭ نېمەتلىرىدىن تانغان) ئادەملا ئىنكار قىلىدۇ﴾. [سۈرە لوقمان، 32 ـ ئايەت] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش ئاچقان مۇشرىكلارمۇ كەڭچىلىك چاغلىرىدا الله قا ۋە الله تىن باشقا نەرسىگە يېلىنىپ دۇئا قىلاتتى، ئەمما بېشىغا كۈن چۈشكەندە چوقۇنغۇچىلىرىنى ئۇنتۇغان ھالدا پەقەت يالغۇز الله قىلا يېلىنىپ دۇئا قىلاتتى. بىراق زامانىمىزنىڭ مۇشرىكلىرى كەڭچىلىكتىمۇ، بېشىغا كۈن چۈشكەندىمۇ الله تىن باشقىغا يېلىنىپ دۇئا قىلىدۇ، ئۇلاردىن بىرىنىڭ بېشىغا ئېغىر كۈن كەلسە: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئى ھۈسەيىن!» دېگەنلەرگە ئوخشاش پەرياد قىلىدۇ. بۇنى چۈشىنىدىغان كىشىلەر قەيەرگە كەتتى؟!

ئىككىنچى، بۇرۇنقىلار الله بىلەن بىرلىكتە الله نىڭ دەرگاھىدا يېقىن ھېسابلانغان پەيغەمبەرگە، ئەۋلىياغا، پەرىشتىگە ياكى ئەڭ تۆۋەن ھېسابلىنغاندا، الله تائالاغا ئىتائەت قىلىدىغان، ئاسىيلىق قىلمايدىغان تاش ۋە دەل ـ دەرەخلەرگە يېلىنىپ دۇئا قىلاتتى. بىراق زامانىمىزدىكى كىشىلەر الله بىلەن بىرلىكتە ئەڭ پاسىق كىشىلەرگە يېلىنىپ دۇئا قىلىدۇ. ياخشى كىشىگە، الله قا ئاسىيلىق قىلمايدىغان تاش ۋە دەل ـ دەرەخلەرگە ئوخشاش نەرسىلەرگە چوقۇنۇش، پاسىقلىقى ۋە بۇزغۇنچىلىقى ئاشكارا كۆرۈنۈپ تۇرغان كىشىلەرگە چوقۇنۇشنىڭ گۇناھىدىن يېنىكتۇر.

ئۈچىنچى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى مۇشرىكلارنىڭ شېرىك كەلتۈرۈشى، ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا، پەقەت مەبۇدلۇق تەۋھىدىدە ئىدى. پەرۋىش قىلىش تەۋھىدىدە شېرىك كەلتۈرۈش بولمىغان، كېيىنكى زاماندا كەلگەنلەرنىڭ شېرىك كەلتۈرۈشى بۇنىڭغا تۈپتىن خىلاپ، ئۇلار الله نىڭ پەرۋىش قىلىش تەۋھىدىگە مۇناسىۋەتلىك نۇرغۇن ئىشلاردا شېرىك كەلتۈرىدۇ. شۇنداقلا، ئۇلار الله نىڭ مەبۇدلۇق تەۋھىدىگىمۇ شېرىك كەلتۈرىدۇ. مەسىلەن، ئۇلار تەبىئەتنى كائىناتنىڭ تىرىلدۈرۈش، ئۆلتۈرۈش ... ۋەھاكازا ئىشلىرىنى ئىدارە قىلغۇچى دەپ قارايدۇ.

مەن سۆزۈمنى ناھايىتى چوڭ بىر مەسىلىنى بايان قىلىپ بېرىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرماقچىمەن، سەن يۇقىرىدا سۆزلىنىپ ئۆتۈلگەن نەرسىلەردىن شۇنى چۈشىنىشىڭ كېرەككى، تەۋھىد چوقۇم دىلنىڭ ئېتىقاد قىلىشى، تىلنىڭ سۆزلىشى، شۇنداقلا ئەزالارنى ئىشقا سېلىش ئارقىلىق سەۋەبلەرنى قىلىش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ، بۇنىڭدا ھېچ ئىختىلاپ يوق. ئەگەر بۇ ئىشلاردىن بىرى دەخلى ـ تەرۆزگە يولۇقسا، مۇسۇلمان

هېسابلانمايدۇ. ئەگەر ئۇ تەۋھىدنى بىلسە، لېكىن ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا، پىرئەۋن ۋە ئىبلىسقا ئوخشاش سەركەشلىك قىلغۇچى كاپىر بولىدۇ.

نۇرغۇن ئىنسانلار بۇ مەسىلىدە خاتالىشىدۇ ۋە: «بۇ ھەقىقەتتۇر، لېكىن بىز ئۇنى قىلىشقا قادىر ئەمەس، يۇرتىمىز ئەھلى ئارىسىدا، ئەۋلادلىرىمىز ئىچىدە دۇرۇس بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن ئەنسىرەپ، ئۇلارغا چوقۇم قوشۇلۇشىمىز ۋە ھەمنەپەس بولۇشىمىز كېرەك» دېيدۇ، مۇنداق بىچارە كىشىلەر كۆپىنچە كاپىرلارنىڭ ھەقنى بىلىدىغانلىقىنى، پەقەت مەلۇم سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئۇنى تاشلاپ قويىدىغانلىقىنى ئۇقمايدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار اللهنىڭ ئايەتلىرىنى (دۇنيانىڭ مال ـ مۈلۈكلىرىدىن) ئەرزىمەس نەرسىلەرگە تېگىشتى، (كىشىلەرنى) الله نىڭ يولىدىن توستى. ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى نېمىدېگەن يامان!﴾ [سۈرە تەۋبە، 9 ـ ئايەت]

ئەگەر بىر ئادەم تەۋھىدكە، ئۇنى چۈشەنمەي ۋە دىلى بىلەن ئېتىقاد قىلماي زاھىرى جەھەتتىن ئەمەل قىلسا، بۇ ھالدا ئۇ مۇناپىق بولۇپ، ئۇنىڭ ئاقىۋىتى خالىس كاپىردىنمۇ يامان بولىدۇ. (بۇ يەردە تەۋھىدگە دائىر بىلىملەرنى ئۆگىنىشنىڭ نەقەدەر مۇھىم ئىكەنلىكى كۆزدە تۇتۇلىدۇ) چۈنكى الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇناپىقلار چوقۇم دەۋزەخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ﴾. [سۈرە نىسا، 145 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

بۇ مەسىلىنى ئىنسانلارنىڭ تىلى بويىچە مۇلاھىزە قىلساڭ، ناھايىتى ئېنىق ئايدىڭلىشىدۇ. سەن ھەقنى تونىغان، لېكىن قارۇنغا ئوخشاش مال ـ دۇنياسىنىڭ كېمىيىپ كېتىشىدىن ياكى ھامانغائوخشاش ھوقۇقىدىن ئايرىلىپ قېلىشتىن ۋەياكى پىرئەۋنگە ئوخشاش پادىشاھلىقىدىن ئايرىلىپ قېلىشتىن قورقۇپ، ھەقكە ئەمەل قىلمىغان كىشىلەرنى كۆرىسەن. مۇناپىقلارغا ئوخشاش ئىچىدىن ئەمەس، تاشقى جەھەتتىن ئەمەل قىلىدىغان كىشىنىمۇ كۆرىسەن. ئەگەر ئۇنىڭدىن دىلى بىلەن نېمىگە ئېتىقاد قىلىدىغانلىقى ھەققىدە سورىساڭ، گاڭگىراپ قالىدۇ.

**سەن الله تائالانىڭ كىتابى قۇرئان كەرىمدىن ئىككى ئايەتنى ياخشى چۈشىنىشىڭ لازىم:**

بىرىنچى ئايەت، يۇقىرىدىمۇ تىلغا ئېلىنغان بولۇپ، الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدىن ئىبارەتتۇر: ﴿سىلەر (يالغان قەسەم ئىچىپ) ئۆزرە ئېيتماڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن، (پەيغەمبەرنى مەسخىرە قىلىش بىلەن) كاپىر بولدۇڭلار﴾. [سۈرە تەۋبە، 66 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئەگەر سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە رۇم ئىمپېرىيىسىگە قارشى غازاتقا چىققان بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ ئويۇن ـ چاقچاق شەكلىدە ئېيتقان سۆزى تۈپەيلى كاپىر بولۇپ كەتكەنلىكىنى بىلسەڭ، سەن ئۈچۈن مال ـ دۇنياسىنىڭ كېمىيىپ كېتىشىدىن ياكى ھوقۇقىنىڭ قولدىن كېتىشىدىن ۋەياكى ھۆكۈمرانلىقىدىن ئايرىلىپ قېلىشتىن قورقۇپ كۇپرى سۆزنى قىلغان ۋە كۇپرىغا ئەمەل قىلغان كىشىنىڭ گۇناھىنىڭ چاقچاق شەكلىدە كۇپرى سۆزنى قىلغان كىشىنىڭ گۇناھىدىن چوڭ ئىكەنلىكى ئايدىڭلىشىدۇ. چۈنكى چاقچاق قىلغۇچى ئەتراپىدىكى ئادەملەرنى كۇلدۇرۇش ئۈچۈن تىلى بىلەن ئېيتقان سۆزىگە كۆپىنچە ھاللاردا دىلى بىلەن ئېتىقاد قىلمايدۇ، ئەمما مەخلۇقتىن قورقۇپ ياكى ئۇنىڭدىن كېلىدىغان مەلۇم پايدىنى كۆزلەپ كۇپرى سۆزنى قىلغان ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلغان كىشى شەيتاننىڭ ۋەدىسىنى تەستىقلىغان بولىدۇ، ﴿شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا، زاكات بەرمەسلىككە) بۇيرۇيدۇ﴾، [سۈرە بەقەرە 268 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] شەيتاننىڭ ئازابىدىن قورققان بولىدۇ. ﴿ئەنە شۇ شەيتان ئۆز دوستلىرىنى (يەنى كۇففارلارنى) قورقىتىدۇ﴾، [سۈرە ئال ئىمران، 175 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ناھايىتى شەپقەتلىك الله نىڭ ۋەدىسىنى تەستىقلىمىغان بولىدۇ، ﴿الله سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ﴾ [سۈرە بەقەرە، 268 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] قۇدرەتلىك الله نىڭ ئازابىدىن قورقمىغان بولىدۇ، ﴿ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۇلاردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار﴾ [سۈرە ئال ئىمران، 175 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] مۇنداق ئادەم ناھايىتى شەپقەتلىك الله نىڭ دوستلىرى بولۇشقا لايىقمۇ ياكى شەيتاننىڭ دوستلىرى بولۇشقا لايىقمۇ؟!

ئىككىنچى ئايەت شۇكى، الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى الله قا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن، ئىماندىن يېنىۋالسا، (قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ، مەجبۇرلاش ئاستىدا، ئاغزىدىلا ئىماندىن يانغانلىقىنى

بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا) كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارى يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا، ئۇ الله نىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ﴾». [سۈرە نەھل، 106 ـ ئايەت]

الله ئەنە شۇ كىشىلەردىن پەقەت دىلى ئىمان بىلەن خاتىرجەم بولغان، لېكىن زورلانغانلىقتىن كۇپرى سۆزنى قىلىپ تاشلىغان كىشىلەرنىڭلا ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. ئۇلاردىن باشقىلار ئىمان كەلتۈرگەندىن كېيىن كاپىر بولغان بولىدۇ، مەيلى ئۇلار ئۇنى بىرەر زىياندىن قورقۇپ قىلسۇن ياكى بىرەر پايدىنى كۆزلەپ قىلسۇن، مەيلى ھۆكۈمرانلىقىنىڭ قولدىن كېتىشىدىن قورقۇپ قىلسۇن ياكى ۋەتىنىگە، بالا ـ چاقىلىرىغا، تۇغقانلىرىغا، مال ـ مۈلكىگە يان بېسىپ قىلسۇن، مەيلى چاقچاق شەكلىدە ياكى باشقا غەرەزلەردە قىلغان بولسۇن، مەجبۇرلانغانلا بولمىسا، ھەممىسى ئوخشاشتۇر. ئايەت شۇنى كۆرسىتىدۇكى، ئىنسان پەقەت سۆزگە ۋە ئەمەلگە مەجبۇرلىنىدۇ، ئەمما يۈرەكتىكى ئەقىدىنى ھېچكىم مەجبۇرلىيالمايدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۇ (يەنى ئازاب) ئۇلارنىڭ دۇنيا تىرىكچىلىكىنى ئاخىرەتتىن ئارتۇق كۆرگەنلىكلىرى ۋە اللهنىڭ كافىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدىغانلىقى ئۈچۈندۇر﴾. [سۈرە نەھل، 107 ـ ئايەت] الله تائالا شۇنى ئوچۇق كۆرسەتتىكى، ئازاب ئېتىقادىنىڭ، بىلمىسىزلىكىنىڭ، دىنغا دۈشمەنلىك قىلىشىنىڭ ياكى كاپىرغا مۇھەببەت قىلىشىنىڭ سەۋەبىدىنلا بولمايدۇ. ئۇنىڭ سەۋەبى پەقەت دۇنيالىق نېسىۋىلىرىنى ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇنى دىندىن ئەلا بىلىشتىن ئىبارەتتۇر. توغرىسىنى الله بىلگۈچىدۇر.

سەن بۇلارنىڭ ھەممىنى ئاڭلىدىڭ، الله سېنى ھىدايەت قىلسۇن! ئەمدى پەرۋەردىگارىڭ الله قا تەۋبە قىلىشىڭ، ئۇنىڭغا قايتىشىڭ، ئەمدى خاتا قىلمىشلىرىڭنى تاشلىشىڭنىڭ ۋاقتى يېتىپ كەلمىدىمۇ؟ ئىش سېنىڭ ئاڭلىغىنىڭدەك ھەقىقەتەن ناھايىتى خەتەرلىكتۇر، ناھايىتى چوڭ مەسىلىدۇر.

**ئابدۇننەبى :** مەن الله تىن مەغپىرەت تىلەيمەن، ئۇنىڭغا تەۋبە قىلىمەن، بىر الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن، الله نى قويۇپ بەندىچىلىك قىلىپ كېلىۋاتقان پۈتۈن نەرسىلەرنى ھازىردىن باشلاپ تاشلايمەن، بۇندىن ئىلگىرى قىلغان گۇناھلىرىمنى الله نىڭ ئەپۇ قىلىشىنى، مېنى كەچۈرۈشىنى، ماڭا ئۆز مەرھەمىتى، مەغپىرىتى ۋە رەھمىتى بىلەن مۇئامىلە قىلىشىنى، مەن الله قا ئۇچراشقانغا قەدەر مېنى تەۋھىد ۋە ساغلام ئەقىدە ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلىشىنى تىلەيمەن. ئى قېرىندىشىم ئابدۇللاھ! دىن ھەقىقەتەن نەسىھەتتۇر، بۇ نەسىھەتلىرىڭنىڭ، شۇنداقلا مەن قوللانغان ئابدۇننەبىدىن ئىبارەت ئىسمىمنىڭ يامان ئىسىم ئىكەنلىكىنى ۋە خاتا ئېتىقادتىن ئىبارەت ئىنچىكە ئىشلارنى چۈشەندۈرۈپ قويغىنىڭنىڭ بەدىلىگە الله تىن ساڭا ياخشى مۇكاپات بېرىشىنى سورايمەن. مەن ساڭا شۇنىمۇ ئېيتىمەنكى، ھازىردىن باشلاپ ئىسمىمنى ئابدۇررەھمانغا ئۆزگەرتتىم. ئەگەر مەن ئۇ ئېتىقاد ئۈستىدە الله قا يولۇققان بولسام ئىدىم ھەرگىزمۇ نىجاتلىققا ئېرىشەلمەيدىكەنمەن.

مەن ئاخىرىدا سەندىن شۇنى تەلەپ قىلىمەنكى، ئىنسانلار كۆپ خاتالىشىۋاتقان بىر قىسىم يامان ئىشلارنى ماڭا ئەسلىتىپ ئۆتكەن بولساڭ!

ــ بولىدۇ، ئۇنداق بولسا ماڭا قۇلاق سالغىن :

* سېنىڭ شۇئارىڭ ھەرگىزمۇ قۇرئان كەرىم ياكى سۈننەتتىن ئىختىلاپلاشقان مەسىلىنى كۆتۈرۈپ چىقىپ، پىتنە قوزغاش ۋە بۇرمىلاش مەقسىتىدە شۇ ئىختىلاپلاشقان مەسىلىگە ئەگىشىش بولۇپ قالمىسۇن. ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ھەقىقىي مەنىسىنى الله تىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ، سېنىڭ شۇئارىڭ ئىلمدە توشقان، مۇتەشابىھ ئايەتلەر ھەققىدە: ﴿ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان﴾ [سۈرە ئال ئىمران، 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دەيدىغان كىشىلەرنىڭ شۇئارى بولسۇن.

ئىختىلاپلاشقان مەسىلە ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سېنى شەكلەندۈرگەن ئىشنى تاشلاپ شەكلەندۈرمەيدىغان ئىشنى قىلغىن.» [ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان] «كىمكى شۈبھىلىك ئىشلاردىن ساقلىنىدىكەن، دىنىنى ۋە ئابرۇيىنى ساقلاپ قالىدۇ. كىمكى شۈبھىلىك ئىشلارغا

مۇپتىلا بولىدىكەن، ھارامغا مۇپتىلا بولىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] «گۇناھ دېگەن كۆڭۈلۈڭنى راھەتسىز قىلغان، سەن كىشىلەرنىڭ كۆرۈپ قېلىشىنى ياقتۇرمىغان ئىشتۇر.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ قېتىم: «سەن قەلبىڭگە پەتىۋا قىلدۇرغىن، كۆڭلۈڭگە پەتىۋا قىلدۇرغىن!» دېگەن، ئاندىن سۆزىنى داۋام قىلىپ مۇنداق دېگەن: «ياخشىلىق دېگەن كۆڭۈل ئارام تاپقان ئىشتۇر، گۇناھ دېگەن دىلنى راھەتسىز قىلغان، كۆڭلۈڭ دىلغۇل بولغان ئىشتۇر. ئەگەر كىشىلەر ساڭا پەتىۋا بەرسە، ئۇلار ساڭا ئەمەلىيەتنى پەتىۋا بەرگەن بولىدۇ.»

* نەپسى خاھىشقا ئەگىشىپ قېلىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! الله تائالا ئۇنىڭدىن ھەزەر قىلدۇرۇپ مۇنداق دېگەن: ﴿ئېيتىپ باقساڭچۇ؟ نەپسى خاھىشىنى ئىلاھ قىلىۋالغان ئادەمگە (نەپسى خاھىشىغا ئەگىشىشتىن ئۇنى ساقلاش ئۈچۈن) ھامىي بولالامسەن؟﴾ [سۈرە فۇرقان 43 ـ ئايەت]

* ئادەملەرگە ۋە پىكىر قاراشلارغا، شۇنداقلا، ئاتا ـ بوۋىلارنىڭ يولىغا يان بېسىپ ئەسەبىيەتچىلىك قىلىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! مۇنداق قىلىش كىشى بىلەن ھەقنىڭ ئارىسىغا توساق پەيدا قىلىپ قويىدۇ. ھەق دېگەن مۆمىن يۈتتۈرۈپ قويغان نەرسىدۇر، ئۇ، ئۇنى قەيەردە ئۇچراتسا، ئۇنىڭغا ئەڭ ھەقلىق كىشىدۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھەر قاچان ئۇلارغا (يەنى مۇشرىكلارغا): «الله نازىل قىلغان نەرسىگە (يەنى الله پەيغەمبىرىگە نازىل قىلغان ۋەھىيگە، قۇرئانغا) ئەگىشىڭلار دېيىلسە، ئۇلار: «ياق، ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزدىن قالغان دىنغا ئەگىشىمىز» دېيىشىدۇ. ئاتا ـ بوۋىلىرى ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىگەن ۋە توغرا يولدا بولمىغان تۇرسا، يەنە ئۇلارغا ئەگىشەمدۇ؟﴾ [سۈرە بەقەرە، 170 ـ ئايەت]

* كاپىرلارغا ئوخشاپ قېلىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ پۈتۈن ئاپەتلەرنىڭ بېشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىرەر قەۋمگە ئوخشىۋالسا، ئۇ ئۇلاردىن بولىدۇ.» [ئىمام ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان]

* الله تىن باشقا كىمسىگە تايىنىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى الله قا تەۋەككۇل قىلسا، الله ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ﴾. [سۈرە تەلاق، 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

* الله مەنئى قىلغان ئىشتا ھېچقانداق كىشىگە ئىتائەت قىلمىغىن! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ياراتقۇچى الله مەنئى قىلغان ئىشتا مەخلۇققا ئىتائەت قىلىش يوق.»

* الله قا يامان گۇمان قىلىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! الله تائالا بىر ھەدىس قۇدسىدا مۇنداق دېگەن: «مەن بەندەم مېنى قانداق گۇمان قىلسا شۇنداقمەن.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

* بىرەر ئايەت كېلىشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ياكى ئۇ كېلىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى ئۈچۈن تۇمار، تۇگۇن ھەمدە شۇنىڭغا ئوخشىغان نەرسىلەرنى ئېسىشتىن قەتئىي ساقلانغىن!

* كۆز تېگىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن تىلتۇمار كۆز مونچىقى ئېسىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شېرىكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى (پايدا ياكى زىياننى كۆزلەپ) بىرەر نەرسە ئېسىۋالسا، ئۇ شۇنىڭغا تاپشۇرۇلىدۇ.» [ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

* تاش، دەل ـ دەرەخ، ياخشى كىشىلەرنىڭ قالدۇق نەرسىلىرىدىن، قەبرىلەردىن بەرىكەت تىلەشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شېرىكتۇر.

* بىرەر نەرسىدىن، مەيلى ئۇ قانداق نەرسە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، شۇم پال ئېلىشتىن ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شېرىكتۇر. ئىبنى مەسئۇدتىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «شۇم پال ئېلىش شېرىكتۇر، شۇم پال ئېلىش شېرىكتۇر، شۇم پال ئېلىش شېرىكتۇر» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ. [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

* غەيبنى بىلىدىغانلىقىنى دەۋا قىلىدىغان، قەغەز ئۈستىگە يۇلتۇزلارنى سىزىپ، شۇ يۇلتۇز ئىگىلىرىنىڭ بەختلىك ياكى بەختسىزلىكىنى ئوتتۇرىغا قويىدىغان سېھىرگەرلەرگە ۋە مۇنەججىملەرگە ئىشىنىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! ئۇلارنىڭ شۇ قىلمىشلىرىغا ئىشىنىش شېرىكتۇر. چۈنكى غەيبنى الله تىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ.

* يامغۇرنىڭ يېغىشىنى يۇلتۇزلارغا ياكى پەسىللەرگە نىسبەت بېرىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شېرىكتۇر. يامغۇر ياغدۇرۇش پەقەت الله تائالاغا نىسبەت بېرىلىدۇ.

* قەسەم قىلىنغان نەرسە نېمە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر الله تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلىشتىن قاتتىق ساقلانغىن! مەسىلەن، پەيغەمبەرنىڭ نامى بىلەن، ياكى ئامانەت بىلەن، ياكى يۈز ـ ئابرۇيى بىلەن، ياكى كاپالەتلىك قىلىنغان نەرسە بىلەن، ياكى ھاياتلىق بىلەن قەسەم قىلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش. چۈنكى ئۇنداق قەسەم شېرىكتۇر. بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلىدۇ: «كىمكى الله تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلسا، ھەقىقەتەن كاپىر بولغان ياكى شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان]

* زامانىنى تىللاشتىن، شامالنى، قۇياشنى، سوغۇقنى، ئىسسىقنى تىللاشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شۇ نەرسىلەرنى ياراتقان الله نى تىللىغانلىق بولىدۇ.

* ئەگەر ساڭا سەن ياقتۇرمايدىغان ئىش يېتىپ قالسا، «كاشكى» دېگەن سۆزنى ئىشلىتىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇ شەيتانغا ئىشىك ئېچىپ بېرىدۇ. شۇنداقلا، ئۇ الله نىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىغا ئېتىراز بىلدۈرگەنلىك بولىدۇ. لېكىن سەن: «الله شۇنداق تەقدىر قىپتۇ، الله خالىغان ئىشنى قىلىدۇ» دېگىن!

* قەبرىلەرنى مەسجىد قىلىۋېلىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى قەبرە بار مەسجىدتە ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ. سەھىھ بۇخارى ۋە سەھىھ مۇسلىمدا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەكراتتىكى چېغىدا: "الله نىڭ لەنىتى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارغا بولسۇن! ئۇلار پەيغەمبەرلىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد قىلىۋېلىشتى" دەپ، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئاگاھلاندۇرغان.» ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا سۆزىنى داۋام قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «شۇنداق بولمىسا ئىدى، كىشىلەر ئۇنىڭ قەبرىسىنى ئەلۋەتتە كۆركەم قىلىپ ياسىغان بولاتتى.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەر پەيغەمبەرلىرىنىڭ ۋە ياخشى كىشىلىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد قىلىۋالاتتى. سىلەر قەبرىلەرنى مەسجىد قىلىۋالماڭلار، مەن سىلەرنىڭ ئۇنداق قىلىشىڭلارنى چەكلەيمەن.» [ئەبۇ ئەۋانە رىۋايەت قىلغان]

* پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى بىلەن ياكى ئۇنىڭ ئۇممىتى ئىچىدىكى ياخشى كىشىلەر بىلەن ۋەسىلە ئىزدەشكە رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈن يالغانچىلار رىۋايەت قىلغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نىسبەت بېرىدىغان ھەدىسلەرنى تەستىقلاشتىن قەتئىي ساقلانغىن! ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىدىن توقۇلغان يالغان ھەدىستۇر. شۇ ھەدىسلەرنىڭ بىرىدە مۇنداق دېيىلگەن: «مېنىڭ ھۆرمىتىم بىلەن ۋەسىلە ئىزدەڭلار، چۈنكى مېنىڭ ھۆرمىتىم الله نىڭ دەرگاھىدا ناھايىتى چوڭدۇر.» يەنە بىرىدە مۇنداق دېيىلگەن: «ئەگەر بېشىڭلارغا كۈن چۈشسە، قەبرىدىكى كىشىلەرگە يېلىنىڭلار.» يەنە بىرىدە مۇنداق دېيىلگەن: «الله ھەر بىر ئەۋلىيانىڭ قەبرىسىگە ئىنسانلارنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىدىغان بىر پەرىشتىنى مۇئەككەل قىلىدۇ.» يەنە بىرىدە مۇنداق دېيىلگەن: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار تاشقا ياخشى گۇماندا بولسا، ئۇنىڭغا پايدا يەتكۈزىدۇ.» بۇنىڭدىن باشقا يەنە نۇرغۇن يالغان ھەدىسلەر مەۋجۇدتۇر.

* پەيغەمبەرنىڭ تۇغۇلغان كۈنى، ئىسرا ۋە مىراج كېچىسى، تۈنەك كېچىسى دېگەنگە ۋە باشقىلارغا ئوخشاش "دىنىي مۇراسىم" دەپ ئاتىلىپ قالغان مۇراسىملارغا قاتنىشىشتىن قەتئىي ساقلانغىن! چۈنكى ئۇلار يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىشلاردۇر. ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بىزدىن ياخشى كۆرىدىغان، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بىزدىن ھېرىس بولغان ساھابىلاردىن رىۋايەت قىلىنغان ھېچقانداق دەلىل يوق. ئەگەر ئۇ ياخشى ئىش بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە، ساھابىلار ئۇنى بىزدىن بۇرۇن قىلغان بولاتتى.

بىر ھەدىستە جەننەتنىڭ ئاچقۇچى «لا إله إلا الله» تۇر دەپ رىۋايەت قىلىنغان. لېكىن «لا إله إلا الله» دېگەن كىشىنىڭ ھەممىسىگە جەننەت دەرۋازىلىرىنىڭ ئېچىلىشى تېگىشلىكمۇ؟ ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھكە (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!): «لا إله إلا الله» جەننەتنىڭ ئاچقۇچى ئەمەسمۇ؟- دېيىلگەندە، ئۇ: شۇنداق، لېكىن ئاچقۇچنىڭ چىشلىرى بولىدۇ، ئەگەر سەن چىشى بار ئاچقۇچنى ئېلىپ كەلسەڭ، دەرۋازا ساڭا ئېچىلىدۇ، ئۇنداق بولمايدىكەن، دەرۋازا ئېچىلمايدۇ.- دەپ جاۋاب بەرگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نۇرغۇن ھەدىسلەر رىۋايەت قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭ ھەممىسى بۇ ئاچقۇچنىڭ چىشىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. مەسىلەن، ئۇ مۇنداق دېگەن: «كىمكى خالىس ھالدا "لا إله إلا الله" دېسە...»، «ئۇ كەلىمىنى چىن قەلبىدىن ئىشەنگەن ھالدا دېسە...»، «ئۇ كەلىمىنى چىن دىلىدىن ھەق دېسە...»... بۇ ھەدىسلەردىن، جەننەتكە كىرىشنى «لا إله إلا الله» نىڭ مەنىسىنى بىلىشكە، ئۆلگەنگە قەدەر ئۇنىڭ ئۈستىدە مۇستەھكەم تۇرۇشقا، ئۇ كەلىمە شاھادەتنىڭ تەقەززاسىغا ئەمەل قىلىشقا زىچ باغلانغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز.

ئاردىكى توسالغۇلارنىڭ يوقلىشى، «لا إله إلا الله» دېگەن كەلىمىنىڭ جەننەتنىڭ ئاچقۇچى بولۇشى ۋە ئىگىسىگە ئەسقېتىشى ئۈچۈن ئۆلىمالار يۇقىرىدىكى ھەدىسلەردىن چوقۇم تولۇق بولمىسا بولمايدىغان بىرقانچە شەرتلەرنى ئىنچىكىلەپ چىقارغان. ئۇ شەرتلەر شۇ ئاچقۇچنىڭ چىشلىرى بولۇپ، تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر:

**1 ـ كەلىمە تەۋھىدنى بىلىش بولۇپ،** ھەر بىر سۆزنىڭ مەنىسى بار، شۇڭا «لا إله إلا الله» دېگەن كەلىمە تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى ھەقىقىي بىلىشنىڭ ۋاجىپتۇر. ئۇ كەلىمە اللە تىن باشقا نەرسىنىڭ مەبۇدلىقىنى مەنئى قىلىدۇ، مەبۇدلىقنىڭ پەقەت اللە تائالاغىلا خاس ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. شۇڭا اللە تىن باشقا ھەقىقىي ھېچ مەبۇد يوق. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەقەت ھەق بىلەن گۇۋاھلىق بەرگەن (يەنى «لا إله إلا الله» دېگەن، تىلى بىلەن ئېيتقانىنى دىلى بىلەن) ھەقىقىي بىلگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا﴾. [سۈرە زۇخرۇف، 86 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى "لا إله إلا الله" دېگەن كەلىمە تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى ھەقىقىي بىلىپ ئۆلسە، جەننەتكە كىرىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**2 ـ شەك ـ شۈبھىگە يوچۇق قالدۇرمايدىغان ئىشەنچ بولۇپ،** ئۇ، كەلىمە تەۋھىد كۆرسەتكەن يولىيورۇققا قەتئىي ۋە جەزمەن ئىشىنىشتىن ئىبارەتتۇر. چۈنكى شەك، گۇمان، ئىككىلىنىش ۋە شۈبھە ھالىتىدىكى ئىمان قوبۇل قىلىنمايدۇ. شۇڭا كەلىمە تەۋھىد جەزمەن ۋە قەتئىي ئىشەنچ ئۈستىگە قۇرۇلۇشى كېرەك. نېمىشقا دېگەندە، اللە تائالا مۇئمىنلەرنى سۈپەتلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، (ھەقىقىي) مۇئمىنلەر اللە قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرگەن، ئاندىن (ئىمانىدا) شەك كەلتۈرمىگەن، ماللىرى بىلەن، جانلىرى بىلەن اللەنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلاردۇر، ئەنە شۇلار (ئىمان دەۋاسىدا) راستچىللاردۇر﴾. [سۈرە ھۇجۇرات، 15 ـ ئايەت] شۇڭا ئۇ كەلىمىنى ئېغىزدىلا سۆزلەپ قويۇش كۇپايە قىلمايدۇ، بەلكى يۈرەكتىن ئىشىنىش لازىم. ئەگەر مۇشۇنداق ئىشەنچ ھاسىل بولمايدىكەن، بۇ مۇناپىقلىقتىن ئىبارەت بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا، ئۆزەمنىڭ اللە نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، بەندە مۇشۇ ئىككى جۈملە سۆزگە شەك قىلماستىن اللە قا مۇلاقات بولسا، جەننەتكە كىرىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**3 ـ كەلىمە تەۋھىدنى قوبۇل قىلىش بولۇپ،** ئەگەر سەن كەلىمە تەۋھىدنىڭ مەنىسىنى بىلسەڭ ۋە ھەقىقىي ئىشەنسەڭ، بۇ ئىلىم ۋە ئىشەنچىنىڭ چوقۇم تەسىرى بولۇشى كېرەك. ئۇ بۇ كەلىمە تەلەپ قىلغان نەرسىلەرنى تىل ۋە دىل بىلەن قوبۇل قىلىش ئارقىلىق ئەمەلىيەتكە چىقىدۇ. كىمكى كەلىمە تەۋھىدنىڭ چاقىرىقىنى رەت قىلسا ۋە ئۇنى قوبۇل قىلمىسا، رەت قىلىش سەۋەبى چوڭچىلىق قىلىش بولسۇن ياكى باش ئەگمەسلىك بولسۇن ۋە ياكى ھەسەت بولسۇن ئوخشاشلا كاپىر بولىدۇ، اللە تائالا كەلىمە تەۋھىدنى چوڭچىلىق قىلىپ قوبۇل قىلمىغان كاپىرلار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ﴿ئۇلار ھەقىقەتەن مۇشۇنداق ئىدىكى، ئۇلارغا: «بىر ئىلاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق» (دەڭلار) دېيىلسە، (كەلىمە تەۋھىدتىن) تەكەببۇرلۇق قىلىپ باش تارتتى﴾. [سۈرە سافقات، 35 ـ ئايەت]

**4 ـ كەلىمە تەۋھىدكە تولۇق ۋە قەتئىي بويسۇنۇش بولۇپ،** بۇ بويسۇنۇش ئىماننىڭ ھەقىقىي تۈرتكىسىدۇر ۋە ئەمەلىي ئىپادىسىدۇر. بۇ، اللە تائالا شەرىئەت قىلىپ بەلگىلىگەن نەرسىلەرگە ئەمەل قىلىش، مەنئى قىلغان نەرسىلەردىن يېنىش بىلەن ھاسىل بولىدۇ ۋە رېئاللىققا ئايلىنىدۇ. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياخشى ئىش قىلغۇچى بولغان ھالدا ئىخلاس بىلەن اللە قا بويسۇنغان ئادەم مەھكەم تۇتقىغا ئېسىلغان بولىدۇ، ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتى اللە قا مەنسۇپتۇر﴾. [سۈرە لوقمان، 22 ـ ئايەت] مانا بۇ، تولۇق بويسۇنۇشتىن ئىبارەتتۇر.

**5 ـ كەلىمە تەۋھىدنى راستچىل ھالدا سۆزلەش بولۇپ،** ئۇنىڭ سۆزى يالغانچىلىقتا قەتئىي زىت بولۇشى كېرەك. ئەگەر بىراۋ ئۇنى تىلىنىڭ ئۇچىدىلا ئېيتىپ قويغان بولۇپ، دىلى ئۇنى يالغانغا چىقارسا، ئۇ ھالدا ئۇ مۇناپىق بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى شۇكى، اللە تائالا مۇناپىقلارنى ئەيىبلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار تىلى بىلەن ئېيتقىنىنى دىلىدىكى سۆز ئەمەس (يەنى ئۇلار يالغان ئۆزرە ئېيتىدۇ)﴾. [سۈرە فەتھى، 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**6 ـ كەلىمە تەۋھىدنى ياخشى كۆرۈش بولۇپ،** مۆمىن كەلىمە تەۋھىدنى ياخشى كۆرۈشى، شۇنداقلا ئۇنىڭ تەلەپى بويىچە ئەمەل قىلىشى ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلغۇچىلارنى ياخشى كۆرۈشى كېرەك. بەندىنىڭ پەرۋەردىگارى اللە نى ياخشى كۆرگەنلىكىنىڭ ئالامىتى بولسا، اللە سۆيگۈسىنى، گەرچە ئۇ ئۆزىنىڭ خاھىشىغا قارشى بولسىمۇ، ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇش، اللە نى ۋە اللە نىڭ پەيغەمبىرىنى دوست تۇتقان كىشىنى دوست تۇتۇش، اللە نى دۈشمەن تۇتقان كىشىنى دۈشمەن تۇتۇش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش، ئۇنىڭ ئىزىدىن مېڭىش ۋە ئۇنىڭ كۆرسەتمىلىرىنى قوبۇل قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

**7 ـ كەلىمە تەۋھىدكە سەمىمىي ئىخلاس قىلىش بولۇپ،** بۇ سۆزىدىن پەقەت اللە تائالانىڭ رازىلىقىنىلا كۆزلىشى كېرەك. چۈنكى اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى اللە قا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) اللە قىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى﴾. [سۈرە بەييىنە، 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «اللە نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ "لا إله إلا الله" دېگەن كىشىگە اللە ھەقىقەتەن دوزاخنى ھارام قىلدى.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

مانا بۇلار، كەلىمە تەۋھىدنىڭ شەرتلىرى بولۇپ، ئۇنى چوقۇم بەرپا قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۆلگەنگە قەدەر مۇستەھكەم تۇرۇش كېرەك.

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى " اللە نىڭ ئەلچىسى " دەپ گۇۋاھلىق بېرىش

مېيىت قەبرىسىدە ئىمتىھانغا دۇچ كېلىدۇ، ئۇنىڭدىن ئۈچ سوئال سورىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بۇ ئۈچ سوئالغا جاۋاب بېرەلىسە، نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ. جاۋاب بېرەلمىسە، ھالاك بولىدۇ. بۇ سوئاللارنىڭ بىرى: «پەيغەمبىرىڭ كىم؟» دېگەندىن ئىبارەتتۇر. اللە دۇنيادا شۇ سۆزنىڭ شەرتلىرىنى ئەمەلىيلەشتۈرۈشكە مۇۋەپپەق قىلغان ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلغان، قەبرىدە ئۇنى توغرا جاۋاب بېرىشكە ئىلھام قىلغان ئادەمدىن باشقىلار ئۇ سوئالغا جاۋاب بېرەلمەيدۇ. ئۇ گۇۋاھلىق توغرا جاۋاب بەرگۈچىگە، پۇل ـ مال ۋە بالا ئەسقاتمايدىغان قورقۇنچلۇق ئاخىرەت كۈنىدە ئەسقاتىدۇ، ئۇ شەرتلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

**1 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇيرۇغان ئىشلارغا ئىتائەت قىلىش كېرەك.** چۈنكى اللە تائالا بىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، اللە قا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ (چۈنكى پەيغەمبەر اللە نىڭ ئەمرىنى يەتكۈزىدۇ)﴾. [سۈرە نىسا، 80 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر اللە نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، اللە سىلەرنى دوست تۇتىدۇ﴾. [سۈرە ئال ئىمران، 31 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

جەننەتكە كىرىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىشقا باغلىقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىستە: «ئۇنىمىغانلاردىن باشقا پۈتۈن ئۈممىتىم جەننەتكە كىرىدۇ» دېگەندە، ساھابىلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! كىم ئۇنىمايدۇ؟» دەپ سورايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا ئىتائەت قىلغان كىشى جەننەتكە كىرىدۇ، ماڭا ئاسىيلىق قىلغان كىشى ئۇنىمىغان بولىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان] كىمكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرىدىكەن، چوقۇم ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى كېرەك. چۈنكى ئىتائەت قىلىش ياخشى كۆرۈشنىڭ مېۋىسىدۇر. كىمكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشمەستىن ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلماستىن، ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى دەۋا قىلسا، بۇ ھالدا ئۇ يالغانچىدۇر.

**2 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەتكۈزگەن خەۋەرلەرنى تەستىقلاش كېرەك.** كىمكى ئۆزىنىڭ ھەۋىسى ياكى خاھىشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن توغرا رىۋايەت قىلىنغان نەرسىلەردىن بىرىنى ئىنكار قىلسا، اللە نى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلغان بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خاتالىق ۋە يالغان سۆزدىن مەسۇمدۇر، ﴿(ئۇ) ئۆز نەفسى ـ خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ﴾. [سۈرە نەجم، 3 ـ ئايەت]

**3 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چەكلىگەن ۋە توسقان ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش كېرەك.** ئالدى بىلەن الله قا شېرىك كەلتۇرۇشتىن، ئاندىن كىشىنى ھالاك قىلغۇچى چوڭ گۇناھلاردىن يىراق تۇرۇش كېرەك. ئاندىن كىچىك گۇناھلاردىن ۋە گۇناھ بولمىسىمۇ يامان كۆرۈلىدىغان ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش كېرەك. ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇھەببىتىگە يارىشا ئىمانى كۈچىيىدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ ئىمانى كۈچەيسە، الله ئۇنىڭغا ياخشى ئىشلارنى ياخشى كۆرسىتىدۇ. كۇفرىنى، پىسقىنى ۋە گۇناھنى يامان كۆرسىتىدۇ.

**4 ـ الله قا پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق شەرىئەت قىلىپ بەلگىلىگەن كۆرسەتمىلەر بويىچە ئىبادەت قىلىش كېرەك.** ئەسلىدە ئىبادەت مۇئەييەن بەلگىلىمە ئىچىدە بولۇش لازىم. الله قا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن كۆرسەتمىلەردىن باشقا شەكىلدە ئىبادەت قىلىش قەتئىي دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدۇ: «كىمكى بىزنىڭ دىنىمىزدا يوق ئەمەلنى قىلسا، ئۇزىگە قايتۇرۇلىدۇ.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم نۇقتا:** بىلىشىڭ كېرەككى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرۈش ۋاجىپتۇر، ئۇنى ياخشى كۆرۈشلا كۇپايە قىلمايدۇ، بەلكى ئۇنى چوقۇم پۈتۈن نەرسىلەردىن، ھەتتا ئۆز جېنىڭدىنمۇ ئارتۇق ياخشى كۆرۈشۈڭ كېرەك. كىمكى بىرەر نەرسىنى ياخشى كۆرسە، ئۇنى ئەلا بىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئۇيغۇن بولۇشنى ئەلا بىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى راستچىل ھالدا ياخشى كۆرگەن كىشىدە ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىش، ئۇنىڭ سۆزى ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدىن ئىبارەت سۈننىتىگە ئەگىشىش، بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەت قىلىش، مەنئى قىلغان ئىشلىرىدىن يېنىش، قىيىنچىلىقتىمۇ، ئاسانچىلىقتىمۇ، ياخشى كۆرىدىغان ئىشتىمۇ، يامان كۆرىدىغان ئىشتىمۇ ئۇنىڭغا ئەدەپلىك مۇئامىلە قىلىش قاتارلىق ئالامەتلەر كۆرۈلىدۇ. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ۋە ئەگىشىش ھەقىقىي ياخشى كۆرۈشنىڭ مېۋىسىدۇر. ئۇ ئىككىسىز بولغان مۇھەببەتكە ئىشەنگىلى بولمايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرۈشنىڭ نۇرغۇن ئالامەتلىرى بار: شۇ ئالامەتلەردىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆپ ياد ئېتىش ۋە ئۇنىڭغا كۆپ دۇرۇد ئېيتىشتۇر. كىمكى بىرەر نەرسىنى ياخشى كۆرسە، ئۇنى كۆپ ئەسلەيدۇ. شۇ ئالامەتلەردىن يەنە بىرى ئۇنىڭغا ئۇچرىشىشقا ئىشتىياق باغلاشتۇر. ھەرقانداق دوست دوستى بىلەن ئۇچرىشىشقا ئىشتىياق باغلايدۇ. شۇ ئالامەتلەردىن يەنە بىرى، ئۇنى ئۇلۇغلاش، ئۇ ياد ئېتىلگەندە ئېغىر بېسىق بولۇشتۇر. ئىسھاق (الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ساھابىلەر ئۇنى ئەسلىسە، سۆر بېسىپ كېتەتتى، تېرىلىرى تىترەيتتى ۋە يىغلىشىپ كېتەتتى.» شۇ ئالامەتلەردىن يەنە بىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دۈشمەت تۇتقان كىشىنى دۈشمەن تۇتۇش، ئۇنىڭغا تاجاۋۇز قىلغان كىشىگە تاجاۋۇز قىلىش، ئۇنىڭ دىنىدا بىدئەت پەيدا قىلغان، سۈننىتىگە خىلاپلىق قىلغان بىدئەتچىلەر ۋە مۇناپىقلاردىن يىراق تۇرۇشتۇر. شۇ ئالامەتلەردىن يەنە بىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى، ئاياللىرىنى، مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارىلاردىن ئىبارەت ساھابىلىرىنى ياخشى كۆرگەنلەرنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارنى دۈشمەن كۆرگەنلەرنى دۈشمەن كۆرۈش، ئۇلارغا ئۆچمەنلىك قىلغان ۋە ھاقارەت قىلغانلارنى ئۆچ كۆرۈشتۇر. شۇ ئالامەتلەردىن يەنە بىرى، ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقلىرىنى ئۆگىنىش چۈنكى ئۇ ئەڭ ئېسىل ئەخلاق ئىگىسى ئىدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى قۇرئان ئىدى. يەنى ئۇ ئۆزىنى پەقەت قۇرئان بۇيرۇغان ئىشلارنىلا قىلىشقا ئۇندەيتتى.»

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىگە كەلسەك، ئۇ قورقماس، يۈرەكلىك ئىدى. ئۇرۇشنىڭ ئەڭ ئېغىر پەيتلىرىدە ئىنتايىن قەھرىمانلىق كۆرسىتەتتى. ناھايىتى سېخى ۋە مەرد ئىدى، رامىزان ئېيىدا تېخىمۇ سېخى بولۇپ كېتەتتى. كىشىلەرگە ناھايىتى ئەخلاقلىق مۇئامىلە قىلاتتى، ئۇلارغا ئىنتايىن كۆيۈنەتتى، ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئالمايتتى. الله نىڭ بۇيرۇقىنى ئىجرا قىلىشتا قاتتىق تۇراتتى، ناھايىتىمۇ بەك كەمتەر ۋە ئېغىر بېسىق ئىدى. ئۆيدىن تالاغا چىقمايدىغان قىزلاردىنمۇ بەك ھايالىق ئىدى، خوتۇن ـ بالىلىرىغا بەكمۇ ياخشى مۇئامىلە قىلاتتى، ئىنسانلارغا تولىمۇ رەھىمدىل ئىدى... ئۇنىڭ گۈزەل ۋە ئالىيجاناب سۈپەتلىرىنى تولۇق تەسۋىرلەشكە قەلەم ھەقىقەتەن ئاجىزلىق قىلىدۇ.

ئى الله! پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىغا، ئاياللىرىغا، ساھابىلىرىگە، تابىئىنلەرگە ۋە قىيامەت كۈنىگىچە ئۇلارغا ئەگەشكەنلەرگە رەھمەت قىلغىن ۋە سالام يوللىغىن!

# تاھارەت ئېلىش

ناماز ـ ئىسلام ئاساسلىرىنىڭ ئىككىنچى ئاساسىدۇر، ناماز تاھارەتسىز قوبۇل قىلىنمايدۇ، تاھارەت سۇ ياكى تۇپراق (يەنى پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىش) بىلەن ئېلىنىدۇ.

**سۇنىڭ تۈرلىرى:** 1 ـ پاكىز سۇ. ئۇ، ئۆزى پاكىز بولغان، باشقا نەرسىنى پاكىزلىيالايدىغان، مەينەتنى تۈگىتىپ، نىجاسەتنى يوقىتالايدىغان سۇدىن ئىبارەتتۇر. 2 ـ پاسكىنا سۇ. ئۇ، مىقدارى ئاز بولۇپ، پاسكىنا نەرسە چۈشۈپ كەتكەن، ياكى مىقدارى كۆپ بولغان تەقدىردىمۇ پاسكىنا نەرسىنىڭ سەۋەبىدىن تەمى، رەڭگى ياكى پۇرىقى ئۆزگىرىپ كەتكەن سۇدىن ئىبارەتتۇر.

**ئەسكەرتىش:** مىقدارى كۆپ سۇ، ئەگەر ئۇنىڭغا چۈشۈپ كەتكەن پاسكىنا نەرسە ئۇنىڭ رەڭگى، تەمى ياكى پۇرىقىدىن ئىبارەت سۈپەتلىرىدىن بىرىنى ئۆزگەرتىۋەتمىگەنلا بولسا، پاسكىنا بولمايدۇ. ئاز مىقداردىكى سۇ پاسكىنا نەرسىنىڭ چۈشۈپ كېتىشى بىلەن پاسكىنا بولۇپ كېتىدۇ. سۇ تەخمىنەن 210 لىتىردىن ئاشسا «كۆپ سۇ» دەپ ئاتىلىدۇ.

**قاچا:** ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن ياسالغان قاچىلاردىن باشقا ھەممە پاكىز قاچىنى قاچا قىلىش ۋە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا تاھارەت ئالسا بولىدۇ، لېكىن گۇناھكار بولىدۇ. كاپىرلارنىڭ قاچىلىرىنى ۋە كىيىملىرىنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ، پەقەت ئۇنىڭ پاسكىنا ئىكەنلىكىنى بىلسەك، ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

ئۆلۈك ھايۋان تېرىسى: ئۇ شەرتسىز پاسكىنىدۇر. ئۆلۈك ھايۋان مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ گۆشىنى شەرتسىز يېگىلى بولمايدىغان ھايۋان. 2 ـ گۆشىنى يېگىلى بولىدىغان، بىراق بوغۇزلاشقا ئۈلگۈرمەي ئۆلۈپ قالغان ھايۋان. گۆشىنى يېگىلى بولىدىغان، بىراق بوغۇزلاشقا ئۈلگۈرمەي ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننىڭ تېرىسىنى ئاشلىغاندىن كېيىن سۈيۇق نەرسىلەر ئۈچۈن ئەمەس، قۇرۇق نەرسىلەر ئۈچۈن ئىشلەتسە دۇرۇس بولىدۇ. (بۇ ھەنبەلى مەزھەبىي كۆز قارىشى، ئەمما جۇمھۇر ئۆلىمالار ئاشلانغانلام بولسا سۈيۇق ۋە قۇرۇق نەرسىلەر ئۈچۈن ئىشلەتسە بولىدۇ دەپ قارايدۇ).

**ھاجەتخانىغا كىرىش ۋە چىقىش:** ھاجەتخانىغا كىرمەكچى بولغان كىشىنىڭ: «بىسمىللاھ الله قا سىغىنىپ پاسكىنىچىلىقتىن ۋە جىن ـ شەيتانلاردىن پاناھ تىلەيمەن» دېيىشى، ھاجەتخانىدىن چىققاندا: «ئى الله! مەغپىرىتىڭنى تىلەيمەن» دېيىشى، كىرگەندە سول پۇتىنى ئالدىدا ئېلىشى، چىققاندا ئوڭ پۇتىنى ئالدىدا ئېلىشى مۇستەھەبتۇر.

**ئىستىنجا قىلىش:** ئۇ، ئالدى ياكى ئارقا يولدىن چىققان نەرسىنى تازىلاش دېمەكتۇر. ئەگەر ئۇ سۇ بىلەن تازىلانسا «ئىستىنجا» دەپ ئاتىلىدۇ، ئەگەر تاش ـ كېسەك ياكى قەغەز ۋە ياكى شۇنىڭغا ئوخشىغان نەرسىلەر بىلەن تازىلانسا، «چالما تۇتۇش» دەپ ئاتىلىدۇ. پەقەت چالما تۇتۇش بىلەنلا تازىلاشنىڭ يېتەرلىك بولۇشى ئۈچۈن چالمىنىڭ پاكىز بولۇشى، چالما قىلىپ ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلىنغان نەرسە بولۇشى، تازىلىيالايدىغان بولۇشى، يېيىلىدىغان نەرسە بولۇپ قالماسلىقى، تېزەك ياكى سۆڭەك بولۇپ قالماسلىقى، ئۈچ تال ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ چالما تۇتۇلۇشى شەرت قىلىنىدۇ. ئالدى ۋە ئارقا يولدىن چىققان ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈن ئىستىنجا قىلىش ياكى چالما تۇتۇش ۋاجىپ بولىدۇ.

ھاجەت قىلماقچى بولغان كىشىنىڭ ھاجەتخانىدا ھاجەت مىقدارىدىن كۆپ ئولتۇرۇۋېلىشى، سۇ ئاقىدىغان جايغا، ئادەم ماڭىدىغان يولغا، پايدىلىق سايە ئاستىغا، مېۋىلىك دەرەخنىڭ تۈۋىگە چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلىشى دىنىمىزدا چەكلەنگەندۇر. شۇنداقلا، ئوچۇقچىلىق جايدا قىبلە تەرەپكە قاراپ ياكى ئارقىنى قىلىپ تەرەت قىلىشى ھارامدۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تەرەت قىلغاندا ياكى سىيگەندە قىبلە تەرەپكە ئالدىڭلارنى قىلماڭلار ۋە ئارقاڭلارنىمۇ قىلماڭلار.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان] سەھرا رايونلىرىدا كىشىلەرنىڭ كۆزىدىن يىراققا بېرىش، دالدىغا ئۆتۈش لازىم.

ھاجەت قىلماقچى بولغان كىشىنىڭ ھاجەتخانىغا الله نىڭ زىكرى بار نەرسىنى ئېلىپ كىرىشى، تەرەت قىلىش جەريانىدا گەپ قىلىشى، تۆشۈككە، يېرىققا ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان جايلارغا سىيىشى، جىنسىي

ئەزاسىنى ئوڭ قولى بىلەن تۇتۇشى، ھاجەتخانا ئىچىدە قىبلە تەرەپكە قاراپ ھاجەت قىلىشى مەكرۇھتۇر، ئەمما يۇقىرىدىكى ئىشلار ئېھتىياج بولۇپ قالغاندا دۇرۇس بولىدۇ.

ھاجەت قىلغان كىشىنىڭ يۇيۇش ياكى چالما تۇتۇش سانىنى تاق قىلىشى، ھەم چالما تۇتۇشى ھەم سۇ بىلەن يۇيۇشى مۇستەھەبتۇر.

**مىسۋاك ئىشلىتىش:** ئەراك ياغىچىغا ئوخشاش يۇمشاق ياغاچتا مىسۋاك قوللىنىش سۈننەتتۇر. ناماز ئۆتىمەكچى ياكى قۇرئان ئوقۇماقچى بولغاندا، تاھارەت ئالغاندا ئېغىزغا سۇ ئېلىشتىن ئىلگىرى، ئۇيقۇدىن تۇرغاندا، مەسجىدكە ياكى ئۆيگە كىرگەندە، ئېغىز پۇراپ قالغاندا ۋە شۇنىڭدەك ۋاقىتلاردا مىسۋاك قوللىنىش تەكىتلىنىدۇ. مىسۋاك قوللانغاندا ۋە تاھارەت ئالغاندا ئوڭ تەرەپ بىلەن باشلاش، ياخشى بولمىغان نەرسىلەرنى تازىلاش ئۈچۈن سول قولنى ئىشلىتىش سۈننەتتۇر.

**تاھارەت ئېلىش:** تاھارەت ئېلىشنىڭ پەرزلىرى ئالتە بولۇپ، 1 ـ يۈزنى يۇيۇش، ئۇنىڭ دائىرىسىگە ئېغىز ۋە بۇرۇنغا سۇ ئېلىشمۇ كىرىدۇ. 2 ـ ئىككى قولنى بارماقلارنىڭ ئۇچلىرى ۋە جەينەك بىلەن قوشۇپ يۇيۇش. 3 ـ باشنىڭ ھەممىسىگە ئىككى قۇلاق بىلەن قوشۇپ مەسھى قىلىش. 4 ـ ئىككى پۇتنى ئوشۇق بىلەن قوشۇپ يۇيۇش. 5 ـ تاھارەتنى يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان تەرتىپ بويىچە ئېلىش. 6 ـ ئارقا ـ ئارقىدىن يۇيۇش يەنى بىرەر ئەزانى يۇيۇشنى ئالدىنقى ئەزالار قۇرۇپ بولغىچە كېچىكتۈرمەسلىك قاتارلىقلاردۇر.

تاھارەت ئېلىشنىڭ ۋاجىپلىرى: ”بىسمىللاھ“ دېيىش ۋە كېچە ئۇيقۇسىدىن تۇرغان كىشىنىڭ قولىنى سۇغا تىقىشتىن بۇرۇن ئۈچ قېتىم يۇيۇشىدىن ئىبارەتتۇر.

تاھارەت ئېلىشنىڭ سۈننەتلىرى: مىسۋاك قوللىنىش، قولنى دەسلەپتە يۇيۇش، يۈزنى يۇيۇشتىن ئىلگىرى غار ـ غار قىلىش ۋە بۇرۇنغا سۇ ئېلىش، روزا تۇتمىغان كىشىنىڭ غار ـ غارنى ۋە بۇرۇنغا سۇ ئېلىشنى ۋايىغا يەتكۈزۈپ قىلىشى، قويۇق ساقالنىڭ ۋە بارماقلارنىڭ ئارىسىنى ئارىلاش، ئەزالاردىن ئوڭ تەرەپنى باشتا يۇيۇش، ئەزالارنى ئىككى ياكى ئۈچ قېتىمدىن يۇيۇش، بۇرۇنغا ئوڭ قول بىلەن سۇ ئېلىپ سول قول بىلەن چىقىرىش، ئەزالارنى ئۇۋۇلاپ يۇيۇش، تاھارەتنى كامىل ئېلىش ۋە تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن تاھارەت دۇئاسىنى ئوقۇش قاتارلىقلاردۇر.

تاھارەت ئېلىشنىڭ مەكرۇھلىرى: سوغۇق ياكى قىزىق سۇدا تاھارەت ئېلىش، بىر ئەزانى ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش، ئەزالاردىكى سۇ قالدۇقلىرىنى سىلكىپ چۈشۈرۈۋېتىش ۋە كۆزنىڭ ئىچىنى يۇيۇش قاتارلىقلاردۇر. ئەمما تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئەزالارنى لۆڭگە بىلەن سۈرتۈش دۇرۇستۇر.

**ئەسكەرتىش:** ئېغىزغا سۇ ئالغاندا چوقۇم سۇنى ئېغىز ئىچىدە ھەرىكەتلەندۈرۈش كېرەك، بۇرۇنغا سۇ ئالغاندىمۇ سۇنى قول بىلەن ئەمەس، ئىچىگە تارتىش بىلەن بۇرۇن ئىچىگە چوقۇم سۇ كىرگۈزۈش كېرەك. شۇنداقلا بۇرۇنغا ئالغان سۇنى مىش ـ مىش قىلىش ئارقىلىق چىقىرىش كېرەك، ئېغىزغا ۋە بۇرۇنغا ئەنە شۇ سۈپەتتە سۇ ئېلىنمىسا، توغرا بولمايدۇ.

**تاھارەت ئېلىش قائىدىسى:** تاھارەت ئېلىش ۋە باشقا ئىبادەتلەر پەقەت نىيەت قىلغاندىلا ئاندىن توغرا بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، پۈتۈن ئەمەللەر نىيەتكە باغلىقتۇر، ھەر بىر ئىنسان ھەقىقەتەن ئۆزىنىڭ نىيەت قىلغان نەرسىسىگە ئېرىشىدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

تاھارەت ئالغۇچى ئالدى بىلەن تىلىدا ئەمەس، دىلىدا نىيەت قىلىدۇ، ئاندىن ”بىسمىللاھ“ دەيدۇ ۋە ئىككى قولىنى يۇيىدۇ، ئاندىن ئاغزىغا سۇ ئېلىپ غار ـ غار قىلىدۇ ۋە بۇرنىغا سۇ ئېلىپ مىش ـ مىش قىلىدۇ، ئاندىن يۈزىنى يۇيىدۇ (يۈزنىڭ چېگرىسى باشنىڭ ئادەتتە چاچ چىقىدىغان يېرىدىن باشلاپ ئۆزۈنىسىغا زاڭاقنىڭ ئاستىغىچە، توغرىسىغا قۇلاقتىن قۇلاققىچە بولىدۇ)، ئاندىن ئىككى قولىنى بىلەكلىرى ۋە جەينەكلىرى بىلەن قوشۇپ يۇيىدۇ، ئاندىن بېشىنىڭ ھەممىسىگە يۈزنىڭ چېگرىسىدىن باشلاپ گەدىنىگىچە ۋە ئىككى قۇلاق ئارقىسىدىكى چاچ چىقمايدىغان يەرگە مەسھى قىلىدۇ، ئىككى كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى ئىككى قۇلىقىنىڭ ئىچىگە كىرگۈزىدۇ، ئىككى باش بارمىقى بىلەن ئىككى قۇلىقىنىڭ

ئارقىسىنى مەسھى قىلىدۇ،(گەردەنگە مەسھ قىلىش توغرىسىدا سەھىھ ھەدىسلەردىن دەلىل ئىسپات يوق.بەزى ئۆلىمالار بىدئەت دەپمۇ قارايدۇ) ئاندىن ئىككى پۇتىنى ئوشۇقلىرى بىلەن قوشۇپ يۇيىدۇ.

**ئەسكەرتىش:** ئەگەر ساقال شالاڭ بولسا، ساقال ئاستىنى يۇيۇش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر قويۇق بولسا، ئۈستىنى يۇيىدۇ.

**ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارغا مەسھى قىلىش:** ئۆتۈك تېرىدىن ياكى شۇنىڭدەك نەرسىدىن تىكىلگەن ئاياق كىيىمىدۇر. ئەگەر يۇڭ ۋە شۇنىڭدەك نەرسىلەردىن توقۇلغان ئاياق كىيىمى بولسا «پايپاق» دېيىلىدۇ. ھوشۇقنى ياپىدىغان ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارغا مەسھى قىلىش پەقەت كىچىك تاھارەت ئالغاندىلا جائىز بولىدۇ. ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارغا مەسھى قىلىشنىڭ شەرتلىرى: 1 ـ ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارنىڭ كامىل تاھارەت ئۈستىگە كىيىلگەن (يەنى ھەر ئىككىلى پۇتنى يۇيۇپ بولغاندىن كېيىن كىيگەن) بولۇشى. 2 ـ ئۇنىڭ تاھارىتى سۇ بىلەن ئالغان تاھارەت بولۇش. 3 ـ ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق يۇيۇش پەرز بولغان جاينى ياپقان بولۇشى. 4 ـ ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارنىڭ مەسھى قىلىشقا رۇخسەت قىلىنغان شەكىلدە بولۇشى. 5 ـ ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارنىڭ پاك بولۇشى.

**سەللىگە مەسھى قىلىش:** سەللە ئۈستىگە تۆۋەندىكىدەك شەرتلەر ئاستىدا مەسھى قىلسا دۇرۇس بولىدۇ: 1 ـ سەللە ئەر كىشىنىڭ بولۇشى. 2 ـ باشنىڭ ئادەتتە يېپىشقا تېگىشلىك يېرىنى ياپقان بولۇشى. 3 ـ كىچىك تاھارەت ئالغان بولۇشى. 4 ـ سۇ بىلەن ئالغان تاھارەت بولۇشى.

**لېچەككە مەسھى قىلىش:** لېچەك ئۈستىگە تۆۋەندىكىدەك شەرتلەر ئاستىدا مەسھى قىلسا دۇرۇس بولىدۇ: 1 ـ لېچەك ئايالنىڭ بولۇشى. 2 ـ لېچەك كېكىردەكنىڭ ئاستىدىن يۆگەلگەن بولۇشى. 3ـ كىچىك تاھارەت ئالغان بولۇشى. 4 ـ سۇ بىلەن ئالغان تاھارەت بولۇشى. 5 ـ باشنىڭ ئادەتتە يېپىشقا تېگىشلىك يېرىنى ياپقان بولۇشى.

مەسھى قىلىشنىڭ مۇددىتى: مۇقىم (يەنى سەپەرگە چىقمىغان) ئادەم بىر كېچە ـ كۈندۈزگىچە مەسھى قىلىدۇ. سەپەرگە چىققان ئادەم، ئەگەر سەپەردە نامىزنى قەسىر قىلىپ ئوقۇيدىغان مۇساپىدە بولسا، ئۈچ كېچە ـ كۈندۈزگىچە مەسھى قىلىدۇ.

مەسھى مۇددىتىنىڭ باشلىنىشى: ئۇنىڭ مۇددىتى مۇقىم ئادەم ئۈچۈن ئۆتۈكنى تاھارەت ئۈستىگە كىيىپ، ئاندىن تەرەت سۇندۇرغاندىن كېيىن ئالغان تاھارەتتىكى تۇنجى مەسھىدىن باشلاپ، ئەتىسى شۇ ۋاقىتقىچە (يەنى 24 سائەت) بولىدۇ.

**دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك نۇقتا:** كىمكى سەپەر ئۈستىدە مەسھى قىلىپ ئاندىن مۇقىم تۇرۇپ قالسا ياكى مۇقىم چاغدا مەسھى قىلىپ ئاندىن سەپەر قىلسا ياكى مەسھىنىڭ باشلانغان ۋاقتى ھەققىدە شەكلىنىپ قالسا، مۇقىم ئادەمگە ئوخشاش مەسھى قىلىدۇ.

**تېڭىق ئۈستىگە مەسھى قىلىش:** تېڭىق سۆڭەك ۋە شۇنىڭدەك ئەزا ئۈستىگە تېڭىلغان جىپىس بولۇپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇنداق شەرتلەر ئاستىدا مەسھى قىلىش دۇرۇس بولىدۇ: 1 ـ تېڭىشقا موھتاج بولغان بولۇشى. 2 ـ ھاجەت مىقدارى يەردىن ئېشىپ كەتمىگەن بولۇشى. 3 ـ تاھارەت ئالغاندا تېڭىق ئۈستىگە مەسھى قىلىش بىلەن قالغان ئەزالارنى يۇيۇش ئارقا ـ ئارقىدىن بولۇشى. ئەگەر تېڭىق ھاجەت مىقدارىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسا، ئېشىپ كەتكەن يەرنى ئېلىۋېتىش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى ئېلىۋەتكەندە زىيان يېتىپ قېلىشتىن قورقسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىش دۇرۇس بولىدۇ.

ئاياق كىيىمى ۋە پايپاق قاتارلىقلارغا مەسھى قىلىنىدىغان مىقدار: ئەڭ كۆپ بولغاندا پۇت بارماقلىرى ئۈستىدىن پاچاققىچە بولىدۇ، مەسھى قولنىڭ بارماقلىرى بىلەن ئاراچ تۇتقان ھالەتتە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك نۇقتىلار:** * ئۆتۈككە مەسھى قىلغاندا ئىلگىرى ـ كېيىن قىلماستىن، ئىككى ئۆتۈككە بىراقلا مەسھى قىلىش ئەۋزەلدۇر. * ئۆتۈكنىڭ ئاستىغا ۋە ئاپقۇتىغا مەسھى قىلىش سۈننەت ئەمەس. ئەگەر ئۇ ئىككى جايغا مەسھى قىلىش بىلەن چەكلەنسە كۇپايە قىلمايدۇ. * مەسھى

قىلىشنىڭ ئورنىغا ئۆتۈكنى يۇيۇش، تەكرار مەسھى قىلىش مەكروھتۇر. * سەللە ۋە لېچەكنىڭ كۆپ قىسمىغا مەسھى قىلىش ۋاجىپتۇر.

**تاھارەتنى سۇندۇرغۇچى ئامىللار:** 1 ـ ئالدى ياكى ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە، مەيلى ئۇ يەل ۋە مەنىيگە ئوخشاش پاك نەرسە بولسۇن، مەيلى سۈيدۈك ۋە مەزىگە ئوخشاش پاسكىنا نەرسە بولسۇن، ھەممىسى ئوخشاشتۇر. 2 ـ ئۇخلاش ياكى ھوشىدىن كېتىش بىلەن ئەقلىنى يوقىتىپ قويۇش. (پەقەت ئولتۇرغان ياكى ئۆرە تۇرغان ھالەتتە ئازغىنە ئوخلىغان بولسا، تاھارەتنى سۇندۇرمايدۇ ). 3 ـ چوڭ ـ كىچىك تەرەتنىڭ تەرەت يولى بولمىغان جايدىن چىقىپ كېتىشى. 4 ـ خېلى ئوبدانلا قان چىقىپ كەتكەنگە ئوخشاش بەدەندىن چوڭ ـ كىچىك تەرەتتىن باشقا نىجىس نەرسىنىڭ چىقىپ كېتىشى. 5 ـ تۆگە گۆشى يېيىش. 6 ـ جىنسىي ئەزانى قول بىلەن تۇتۇش. 7 ـ ئەرنىڭ ئايالنى، ئايالنىڭ ئەرنى ھېچقانداق توساقسىز شەھۋەت بىلەن تۇتۇشى. 8 ـ ئىسلام دىنىدىن يېنىۋېلىش.

تاھارەت ئالغانلىقنى جەزىملەشتۇرگەن، بىراق تاھارەت سۇندۇرغانلىقىدا شەكلىنىپ قالغان ياكى تاھارەت سۇندۇرغانلىقنى جەزىملەشتۇرگەن، بىراق تاھارەت ئالغانلىقىدا شەكلىنىپ قالغان كىشى جەزىملەشتۇرگىنى بويىچە ئىش قىلىدۇ.

**غۇسلى قىلىش:** غۇسلى قىلىشنى ۋاجىپ قىلىدىغان ئامىللار: 1 ـ مەنىينىڭ لەززەت بىلەن چىقىشى ياكى ئۇنىڭ ئۇخلاۋاتقان ئادەمدىن لەززەتلىك ياكى لەززەتسىز چىقىشى. 2 ـ زەكەرنى خەتنىگاھىغىچە ئايالنىڭ جىنسىي يولىغا كىرگۈزۈش، بۇ ھالەتتە مەنىي چىقمىسىمۇ غۇسلى قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. 3 ـ كاپىرنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرىشى، گەرچە ئۇ مۇرتەد بولغان بولسىمۇ، ئىسلام دىنىغا قايتا كىرگەندە غۇسلى قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. 4 ـ ھەيز قېنىنىڭ كېلىشى. 5 ـ نىفاس قېنىنىڭ كېلىشى. 6 ـ مۇسۇلماننىڭ ئۆلۈشى.

**غۇسلى قىلىشنىڭ پەرزلىرى:** بەدەننىڭ ھەممە يېرىنى، ئېغىز ۋە بۇرۇن ئىچىنى يۇيۇش كۇپايە قىلىدۇ.

كامىل غۇسلى قىلىش ئۇچۇن مۇنداق توققۇز تۈرلۈك ئىشقا ئەمەل قىلىش لازىم: 1 ـ غۇسلى قىلىشنى نىيەت قىلىدۇ. (يەنى كۆڭلىگە پۈكىدۇ) 2 ـ "بىسمىللاھ" دەيدۇ. 3 ـ قولىنى سۇ قاچىسىغا تىقىشتىن بۇرۇن ئۈچ قېتىم يۇيىدۇ. 4 ـ جىنسىي ئەزاسىنى ۋە ئۇنىڭغا يوقۇپ قالغان مەينەت نەرسىلەرنى يۇيىدۇ. 5 ـ تاھارەت ئالىدۇ. 6 ـ بېشىغا ئۈچ ئوچۇم سۇ تۆكىدۇ. 7 ـ بەدىنىگە سۇ تۆكىدۇ. 8 ـ بەدىنىنى قولى بىلەن ئۇۋۇلاپ يۇيىدۇ. 9 ـ ئوڭ تەرىپىدىن باشلاپ يۇيىدۇ.

تاھارەت ئېلىشقا تېگىشلىك ئادەمگە: 1 ـ قۇرئاننى تۇتۇش. 2 ـ ناماز ئوقۇش. 3 ـ كەبىنى تاۋاپ قىلىش ھارام بولىدۇ.

غۇسلى قىلىشقا تېگىشلىك ئادەمگە يۇقىرىدىكىلەر قوشۇلۇپ يەنە: 4 ـ قۇرئان ئوقۇش. 5 ـ مەسجىدتە تۇرۇش ھارام بولىدۇ.

جۇنۇب بولغان ئادەمنىڭ تاھارەت ئالماستىن ئۇخلىشى، غۇسلى قىلغاندا سۇنى ئىسراپ قىلىشى مەكروھتۇر.

ئەگەر چېچى قويۇق ئادەم بولسا، سۇنى چاچنىڭ تەكتىدىكى تېرە قىسمىغا يەتكۈزۈشى ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر ئۆرۈمە چاچلىق ئايال بولسا، چېچىنى چۇۋۇش ۋاجىپ ئەمەس. غۇسلى قىلغاندا تەرتىپ ۋاجىپ ئەمەس، لېكىن بىز يۇقىرىدا تىلغا ئالغان تەرتىپ بويىچە باشلاش، شۇنداقلا ئوڭ تەرەپتىن باشلاپ يۇيۇش مۇستەھەبتۇر. ئارقا ـ ئارقىدىن يۇيۇش ۋاجىپ ئەمەس. غۇسلى قىلغاندا چوڭ ۋە كىچىك تاھارەتنى نىيەت قىلسا، ھەر ئىككىلىسىگە كۇپايە قىلىدۇ، بەدەننىڭ ھەممە يېرىنى سۇ بىلەن يۇيۇش بولسا، غۇسلى قىلىش ۋە تاھارەت ئېلىشقا بىردەك كۇپايە قىلىدۇ.

**تەيەممۇم قىلىش: تەيەممۇم قىلىشنىڭ شەرتلىرى:** 1 ـ سۇ ئىشلىتىش قىيىن بولۇپ قېلىش. مەسىلەن، سۇ تاپالماسلىق، ياكى كېسەل سەۋەبى سۇ ئىشلەتسە سۇنىڭ زىيان قىلىشىدىن ئەنسىرەش، ياكى قاتتىق سوغۇق، ياكى بار سۇدا تاھارەت ئېلىۋەتسە، ئۆزىنىڭ، يا ھەمراھىنىڭ، يا ھايۋىنىنىڭ ئۇسسۇزلۇقتا قېلىش خەۋپىنىڭ بولۇشى قاتارلىقلار. 2 ـ رۇخسەت قىلىنغان، تورۇيدىغان، كۆيدۇرۇلمىگەن پاك تۇپراق بىلەن تەيەممۇم قىلىش.

**تەيەممۇم قىلىشنىڭ پەرزلىرى: يۈزنىڭ ھەممىسىنى سىلاش، ئاندىن ئىككى قولنى بېغىشقىچە سىلاش، تەرتىپ بىلەن تەيەممۇم قىلىش ۋە ئارقا ـ ئارقىدىن تەيەممۇم قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.**

**تەيەممۇمنى سۇندۇرىدىغان ئامىللار:** 1 ـ سۇ بىلەن ئالغان تاھارەتنى سۇندۇرىدىغان ئامىللارنىڭ ھەممىسى. 2 ـ سۇ تاپالماي تەيەممۇم قىلغان بولسا، سۇنىڭ تېپىلىشى. 3 ـ تەيەممۇم قىلىشقا رۇخسەت قىلىنغان ئامىللىنىڭ تۈگىشى. مەسىلەن، كېسەل سەۋەبىدىن تەيەممۇم قىلغان كىشىنىڭ ساقىيىشى.

**تەيەممۇم قىلىشنىڭ سۈننەتلىرى:** 1 ـ غۇسلى ئۈچۈن تەيەممۇم قىلغاندا تەرتىپ بىلەن ۋە ئارقا ـ ئارقىدىن قىلىش. 2 ـ تەيەممۇم قىلىشنى (سۇ تېپىلىپ قالارمىكىن دېگەن ئۈمىدتە) نامازنىڭ ئاخىرقى ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈش. 3 ـ تەيەممۇم قىلىپ بولغاندىن كېيىن، تاھارەت ئالغاندا ئوقۇيدىغان دۇئالارنى ئوقۇش.

تەيەممۇم قىلىشتا قولنى تەكرار ئۇرۇش **مەكرۇھتۇر.**

**تەيەممۇم قىلىش قائىدىسى:** تەيەممۇم قىلغۇچى ئالدى بىلەن نىيەت قىلىدۇ، ئاندىن "بىسمىللاھ" دېيدۇ، ئاندىن پاك تۇپراققا ئىككى قولنى بىر قېتىم ئۇرۇپ، قولىنىڭ ئالقىنى بىلەن يۈزنى ۋە ساقىلىنى سىلايدۇ. ئاندىن سول قولىنىڭ ئالىقىنى بىلەن ئوڭ قولىنىڭ دۈمبىسىنى، ئوڭ قولىنىڭ ئالىقىنى بىلەن سول قولىنىڭ دۈمبىسىنى سىلايدۇ.

**نىجاسەتنى تازىلاش:** شەيئىلەرنىڭ ئۆزى مۇنداق ئۈچ قىسىم بولىدۇ: **بىرىنچى، جانلىقلار.** ئۇلار مۇنداق ئىككى قىسىم بولىدۇ: 1 ـ پاسكىنا جانلىقلار. ئىت، چوشقا، ئۇنىڭ كۈچۈكلىرى، گۆشىنى يېگىلى بولمايدىغان قۇشلار، مۇشۇكتىن چوڭ يارتقۇچلىق گۆشىنى يېگىلى بولمايدىغان تۆت پۇتلۇق ھايۋانلار. بۇ جانلىقلارنىڭ سۈيدۈكى، تەرىتى، شۆلگىيى، تەرى، مەنىيىسى، سۈتى، ماكىقىسى ۋە قۇسۇقى نىجاسەتتۇر. 2 ـ پاكىز جانلىقلار. ئۇلار مۇنداق ئۈچ قىسىم بولىدۇ: 1 ـ ئىنسان بولۇپ، ئۇنىڭ مەنىيىسى، تەرى، شۆلگىيى، سۈتى، بەلغىمى ۋە ئايالنىڭ جىنسىي يولىدىن چىققان ھۆللۈك پاكىزدۇر. شۇنداقلا، ئۇنىڭ پۈتۈن ئەزالىرى ۋە كېرەكسىز نەرسىلىرى پاكىزدۇر. پەقەت سۈيدۈكى، تەرىتى، مەزىسى، ۋەدىسى ۋە قېنى نىجاسەتتۇر. 2 ـ گۆشى يېيىلىدىغان جانلىقلارنىڭ سۈيدۈكى، مايىقى، مەنىيىسى، سۈتى، تەرى، شۆلگىيى، ماكىقىسى، قۇسۇقى، مەزىسى ۋە ۋەدىسى پاكىزدۇر. 3 ـ ئېشەك، مۇشۇك، چاشقان ۋە شۇنىڭدەك ساقلىنىش قىيىن بولغان جانلىقلارنىڭ پەقەت شۆلگىيى ۋە تەرىلا پاكىزدۇر.

**ئىككىنچى، ئۆلۈكلەر.** ئۆلۈكلەرنىڭ ھەممىسى پاسكىنىدۇر. پەقەت ئادەمنىڭ، بېلىق ۋە چېكەتكە، چايان، چۈمۈلە ۋە پاشىلارغا ئوخشاش قان چىقمايدىغان جانلىقلارنىڭ ئۆلۈكلىرى پاكىزدۇر.

**ئۈچىنچى، جانسىز نەرسىلەر.** يەر، تاش ۋە شۇنىڭدەك جانسىز نەرسىلەر پاكىزدۇر. (جانسىز نەرسىلەر ئىچىدىن يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان جانسىز نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى مۇستەسنادۇر).

**دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك نۇقتىلار:** * قان، يىرىڭ ۋە قان ئارىلاش يىرىڭ نىجىستۇر. ئەگەر ئۇ نەرسىلەر پاكىز ھايۋانلاردىن چىققان بولۇپ، ئازراق تېگىپ قالغان بولسا، ناماز ۋە باشقا ئىبادەتلەردە ئەپۇ قىلىنىدۇ. * مۇنداق ئىككى تۈرلۈك قان پاكىزدۇر: 1 ـ بېلىقنىڭ قېنى. 2 ـ بوغۇزلاپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋانلارنىڭ گۆشلىرىدە ۋە تومۇرلىرىدا قالغان قان. * گۆشىنى يېگىلى بولىدىغان ھايۋاندىن تىرىك تۇرغۇزۇپ كېسىۋالغان نەرسە، لەختە قان، شەكىلگە كىرگۈزۈلگەن ۋە كىرگۈزۈلمىگەن پارچە گۆش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى نىجىستۇر. * نىجاسەتنى تازىلاش ئۈچۈن نىيەت قىلىش كەتمەيدۇ. مەسىلەن، نىجاسەت يامغۇر سۈيى بىلەن تازىلىنىپ كەتسە، پاكىزلىنىپ كېتىدۇ. * نىجاسەتنى قول بىلەن تۇتۇش ياكى دەسسەش تاھارەتنى سۇندۇرمايدۇ، پەقەت ئۇنى تازىلاشنى، شۇنىڭدەك تەنگە ۋە كىيىمگە يۇقۇپ قالغان نىجاسەتنى تازىلاشنى ۋاجىپ قىلىدۇ. * نىجاسەت يۇقۇپ قالغان نەرسە مۇنداق شەرتلەر ئاستىدا پاكىزلىنىدۇ: 1 ـ پاكىز سۇ بىلەن يۇيۇش. 2 ـ يۇيۇلغان نەرسە سىققىلى بولىدىغان بولسا، سۇنىڭ سىرتىغا ئېلىپ سىقىلىدۇ. 3 ـ نىجاسەت يۇيۇش بىلەن چىقمىغاندا تاتىلاش ۋە شۇنىڭدەك چارىلەر بىلەن چىقىرىلىدۇ. 4 ـ ئەگەر نىجاسەت ئىتنىڭ بولسا، يەتتە قېتىم يۇيۇش بىلەن، سەككىزىنچى قېتىمدا توپا ياكى سوپۇن بىلەن يۇيۇلىدۇ.

**ئەسكەرتىشلەر:** * يەر ئۈستىدىكى نىجاسەت سۈيدۈككە ئوخشاش سۇيۇق بولسا، ئۇ يەرگە شۇ نىجاسەت، ئۇنىڭ رەڭگى ۋە پۇرىقى يوقىغىدەك مىقداردا سۇ ئېقىتىش كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر چوڭ تەرەتكە ئوخشاش كۆزگە كۆرۈنىدىغان نىجاسەت بولسا، شۇ نىجاسەتنىڭ ئۆزىنى ۋە ئۇنىڭ ئىزىنى چوقۇم تازىلاش كېرەك. * ئەگەر نىجاسەت سۇ بىلەن تازىلىنىغاندا چىقىرىش مۇمكىن بولمايدىغان نىجاسەت بولسا، ئۇنى سۇ بىلەن يۇيۇش ۋاجىپ بولىدۇ. * ئەگەر نىجاسەت ئورنىدا كۆرۈنمىسە، شۇ ئورۇننى يۇيۇلۇپ بولدى دەپ ئىشەنچ قىلغانغا قەدەر يۇيۇش كېرەك. * كىمكى نەپلە ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تاھارەت ئالغان بولسا، پەرز ناماز ئوقۇسىمۇ دۇرۇس بولىدۇ. * ئۇخلاپ قالغان ياكى ئوسۇرۇپ سالغان كىشىگە ئىستىنجا قىلىش كەتمەيدۇ، چۈنكى ئوسۇرۇق پاكىزدۇر، ئۇ پەقەت ناماز ئۆتىمەكچى ۋە شۇنىڭدەك ئىبادەت قىلماقچى بولسا تاھارەت ئالىدۇ.

## ئاياللاردىن كېلىدىغان تەبىئى قانلارنىڭ (ھەيز ۋە ئىستىھازىنىڭ) ھۆكۈملىرى

| مەسىلە | ھۆكۈم |
|---|---|
| ئايال ھەيز كۆرىدىغان ئەڭ كىچىك ۋە ئەڭ چوڭ ياش | ئەڭ كىچىك ياش توققۇزدۇر. ئەگەر توققۇز ياشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭ جىنسىي يولىدىن قان چىقسا، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. چوڭ ياشنىڭ چېكى يوق. |
| ھەيز داۋاملىشىدىغان ئەڭ تۆۋەن مۇددەت | بىر كېچە ـ كۈندۈزدۇر (24 سائەت). ئەگەر قان كەلگەن مۇددەت ئۇنىڭدىن ئاز بولسا، كەلگەن قان ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| ھەيز داۋاملىشىدىغان ئەڭ كۆپ مۇددەت | 15 كۈندۈر. ئەگەر كەلگەن قان بۇ مۇددەتتىن ئېشىپ كەتسە، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| ئىككى ھەيز ئارىسىدىكى پاكلىق | 13 كۈندۈر. ئەگەر ئۇ 13 كۈن تاماملىنىشتىن بۇرۇن قان كەلسە ئىستىھازە[1] ھېسابلىنىدۇ. |
| ئاياللاردىكى كۆپىنچە ھەيز مۇددىتى | ئالتە ياكى يەتتە كۈندۇر. |
| ئاياللاردىكى كۆپىنچە پاكلىق مۇددىتى | 23 ياكى 24 كۈندۇر. |
| ھامىلدارلىق جەريانىدا كەلگەن قان ھەيزمۇ؟ | ھامىلدار ئايالدىن كەلگەن قان ياكى كۇلرەڭ ۋەياكى ساغۇچ سۇيۇقلۇقنىڭ ھەممىسى ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| ھەيزدار ئايال پاكلانغانلىقىنى قاچان بىلىدۇ؟ | ئاياللار مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ جىنسىي يولىدىن ئاق سۇيۇقلۇق[2] كېلىدىغان ئايال بولسا، شۇ سۇيۇقلۇقنىڭ كەلگەنلىكى بىلەن بىلىدۇ. 2 ـ ئاق سۇيۇقلۇق كەلمەيدىغان ئايال بولسا، جىنسىي يولىنىڭ قان، كۇلرەڭ ۋە ساغۇچ سۇيۇقلۇقلاردىن قۇرىغانلىقى بىلەن بىلىدۇ. |
| پاكلىق جەريانىدا ئايالنىڭ جىنسىي يولىدىن چىققان سۇيۇقلۇقلار | سۇزۇك ياكى چاپلىشاڭغۇ ئاق سۇيۇقلۇق بولسا، ئۇ پاكىزدۇر. ئەگەر قان ياكى كۇلرەڭ ۋە ياكى ساغۇچ سۇيۇقلۇق بولسا نىجىستۇر. بىراق ھەممىسى تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ كېلىشى داۋام قىلسا، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |

1 ئىستىھازە ـ مەلۇم ئىللەت تۈپەيلى كېلىدىغان قان بولۇپ، بەچچىدانىنىڭ تۆۋەن تەرىپىدىكى تومۇردىن ئېقىپ چىقىدۇ. ھەيز بىلەن ئىستىھازىنىڭ ئارىسىدىكى پەرق مۇنداق بىرقانچە تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ ھەيز قېنى قارىغا مايىل قىزىل بولىدۇ، ئەمما ئىستىھازە قېنى ساپ ۋە پارقىراق بولۇپ، بۇرۇندىن چىقىدىغان قانغا ئوخشاپ كېتىدۇ. 2ـ ھەيز قېنى قويۇق بولۇپ، بىرە ـ بىرە توختاپ قالىدۇ، ئەمما ئىستىھازە قېنى سۇيۇق بولۇپ، خۇددى جاراھەتتىن تەپچىرەپ چىققان قانغا ئوخشاپ كېتىدۇ. 3 ـ ھەيز قېنىنىڭ كۆپىنچە ھاللاردا پۇرىقى بولۇپ، ناھايىتى سېسىق پۇرايدۇ، ئەمما ئىستىھازە قېنىنىڭ پۇرىقى ئادەتتىكى قاننىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ. ھۆكۈم نۇقتىسىدىن ئالغاندا، ھەيزدار ئايالغا ناماز ئوقۇش، مەسجىدتە تۇرۇش، قۇرئان ئوقۇش، روزا تۇتۇش ۋە باشقىلارغا ئوخشاش جۇنۇپ ئادەم ئۈچۈن ھارام بولغان ئىبادەتلەر ھارام بولىدۇ.

2 بۇ ئاق سۇيۇقلۇق پاكىزدۇر، لېكىن تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ.

| ئايالنىڭ جىنسىي يولىدىن چىققان كۆلرەڭ ياكى ساغۇچ نەرسە | ھەيزگە، ھەيزدىن ئىلگىرى ياكى كېيىن تۇتۇشۇپ كەلسە، ھەيز ھېسابلىنىدۇ. ھەيزدىن ئايرىم كەلسە، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
|---|---|
| ھەر ئايدا ھەيز كۆرىدىغان مۆئمىنە كۈنلىرى بولۇپ، شۇ كۈنلەر توشۇشتىن بۇرۇن پاكلىنىپ قالغان ئايالغا | ئەگەر ئۇنىڭ قېنى توختىغان ۋە ئۇ پاكلانغانلىقىنى كۆرگەن بولسا، گەرچە ئۇنىڭ ھەيز كۆرۈشكە ئادەتلەنگەن كۈنلىرى تۈگىمىگەن بولسىمۇ، پاكلانغانلىق ھۆكمى بېرىلىدۇ. |
| ھەيز ئادەتلەنگەن ۋاقىتتىن بۇرۇن كېلىپ كەتكەن ياكى كېچىكىپ قالغان ئەھۋال ئاستىدا | كەلگەن قاندا ھەيزنىڭ سۈپەتلىرى بولسا، قايسى ۋاقىتتا كېلىشىدىن قەتئىينەزەر ھەيز ھېسابلىنىدۇ. لېكىن ئىككى قاننىڭ ئارىلىقىدا پاكلىقنىڭ ئەڭ تۆۋەن مۇددىتى 13 كۈن ئۆتۈشى شەرت قىلىنىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| ھەيز ئادەتلەنگەن كۈندىن ئارتۇق كەلسە ياكى كېمىيىپ كەتسە | ھەيزنىڭ ئەڭ كۆپ مۇددىتى 15 كۈندىن ئېشىپ كەتمەسلىك شەرتى ئاستىدا ھەيز ھېسابلىنىدۇ. |
| ئەگەر ئايالنىڭ جىنسىي يولىدىن تولۇق بىر ئاي ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ مۇددەت قان كەلسە | مۇنداق ئاياللار تۆۋەندىكىدەك تۆت تۈرلۈك بولىدۇ: 1 - شۇ ئايدا ھەيز كېلىدىغان ۋاقتىنى، كۈن سانىنى بىلىدىغان، ھەيز قېنىنى باشقا قانلاردىن پەرق ئېتەلەيدىغان ئايال بولۇپ، قاننىڭ سۈپىتىگە ئەمەس، كۈن سانىغا ۋە ھەيز كېلىپ ئادەتلەنگەن ۋاقىتقا ئەمەل قىلىدۇ. 2 - شۇ ئايدا ھەيز كېلىدىغان ۋاقتىنى، كۈن سانىنى بىلىدىغان، لېكىن كەلگەن قېنى بىر خىل سۈپەتتە بولغان ئايال بولۇپ، ئادەتلەنگەن ھەيز كۈنى ۋە ۋاقتى مىقدارىنى ھەيز ھېسابلايدۇ. 3 - شۇ ئايدا ھەيز كۆرىدىغان ۋاقتىنى بىلىدىغان، لېكىن كۈن سانىنى بىلمەيدىغان ئايال بولۇپ، ئۆزى بىلىدىغان ۋاقىتنىڭ كۈنلىرىدىن ئاياللاردىكى كۆپىنچە ھەيز مۇددىتى بولغان ئالتە ياكى يەتتە كۈننى ھەيز ھېسابلايدۇ. 4 - ھەيز كۆرىدىغان كۈن سانىنى بىلىدىغان، لېكىن شۇ ئايدىكى ھەيز كېلىدىغان ۋاقتىنى بىلمەيدىغان ئايال بولۇپ، قەمەرىيە ھېسابىدا ھەر ئاينىڭ بېشىدىن ئۆزى بىلىدىغان كۈن سانىنى ھەيز ھېسابلايدۇ. |

## ئاياللاردىن كېلىدىغان تەبىئى قانلارنىڭ (نىفاسنىڭ) ھۆكۈملىرى

| مەسىلە | ھۆكۈم |
|---|---|
| ئەگەر ئايال بوشانغاندىن كېيىن قان كۆرمىسە | نىفاسدار ئاياللارنىڭ ھۆكمىنى تۇتمايدۇ، غۇسلى قىلىشىمۇ ۋاجىپ بولمايدۇ، تۇتقان روزىسىمۇ بۇزۇلمايدۇ. |
| ئەگەر ئايال تۇغۇش ئالامەتلىرىنى كۆرسە | تۇغۇشتىن ئازراق ۋاقىت ئىلگىرى قاتتىق ئاغرىق بىلەن بىرگە كەلگەن قان ۋە سۇنى كۆرسە، نىفاسدار ئايالنىڭ ھۆكمىنى تۇتمايدۇ، بەلكى ئۇ قان ياكى سۇ ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| تۇغۇش جەريانىدا ئايالدىن چىققان قان | گەرچە بالا چىقمىغان ياكى بىر قىسمى چىققان بولسىمۇ، بۇ قان نىفاس قېنى ھېسابلىنىدۇ، ئۇ ئايالغا بۇ ۋاقىتتا ئۆتكەن نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. |
| نىفاس كۈننى ساناش قاچان باشلىنىدۇ؟ | بالا ئانىسىنىڭ قورسىقىدىن يەرگە پۈتۈنلەي چۈشۈپ بولغاندىن كېيىن باشلىنىدۇ. |
| نىفاسنىڭ ئەڭ ئاز ۋاقتى قانچىلىك؟ | ئاز ۋاقىتنىڭ چېكى يوق، ئەگەر ئايال بوشانغاندىن كېيىن قان دەرھال توختىغان بولسا، غۇسلى قىلىشى ۋە ناماز ئوقۇشى، 40 كۈن توشۇشىنى ساقلىماسلىقى ۋاجىپ بولىدۇ. |
| نىفاسنىڭ ئەڭ كۆپ مۇددىتى قانچىلىك؟ | 40 كۈندۇر. ئەگەر 40 كۈندىن ئېشىپ كەتسە، ئۇنىڭغا قاراپ تۇرماستىن، غۇسلى قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ۋاجىپ بولىدۇ. لېكىن ھامىلدار بولۇشتىن ئىلگىرىكى ھەيز كۆرۈش ۋاقتىغا ئۇدۇللىشىپ قالسا، ھەيز ھېسابلىنىدۇ. |
| قوشكېزەك ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ تۇغسا | نىفاس كۈننى ساناشنى بىرىنچى بالا تۇغۇلغاندىن كېيىنلا باشلايدۇ. |

| | |
|---|---|
| بويىدىن ئاجراپ كەتكەندىن كېيىن قان كەلسە | ئەگەر بويىدىن ئاجراپ كەتكەن بالا 80 كۈنلۈك ياكى ئۇنىڭدىن ئاز بولسا، ئۇنىڭدىن كېيىن كەلگەن قان ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. 90 كۈنلۈكتىن كېيىن بولسا، ئۇنىڭدىن كېيىن كەلگەن قان نىفاس ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر 80 كۈن بىلەن 90 كۈن ئارىسىدا بولسا، ھۆكۈم بالىنىڭ ئىنسان شەكلىگە كىرگەن ياكى كىرمىگەنلىكىگە باغلىقتۇر. ئەگەر ئىنسان شەكلىگە كىرگەن بولسا، ئۇنىڭدىن كېيىن كەلگەن قان نىفاس ھېسابلىنىدۇ. ئىنسان شەكلىگە كىرمىگەن بولسا، ئىستىھازە ھېسابلىنىدۇ. |
| ئەگەر ئايال 40 كۈن جەريانىدا پاكلانغان بولسا، ئاندىن 40 كۈن تولۇشتىن بۇرۇن يەنە قان كەلگەن بولسا | ئايال 40 كۈنلۈك نىفاس كۈنى جەريانىدا كۆرگەن پاكلىق پاكلىق ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئۇ بۇ پاكلىق ئىچىدە غۇسلى قىلىدۇ ۋە ناماز ئوقۇيدۇ. ئەگەر قان بۇ 40 كۈن جەريانىدا يەنە كەلسە، نىفاس ھۆكۈملىرىنى تۇتىدۇ. 40 كۈن تۈگىگىچە مۇشۇنداق بولىدۇ. |

## ئەسكەرتىشلەر:

* ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئاياللارغا جۇنۇب ئادەملەر ئۈچۈن ھارام بولغان ئىبادەتلەر ھارام بولىدۇ.
* ئىستىھازىدار ئايالنىڭ ناماز ئوقۇشى ۋاجىپتۇر، لېكىن ئۇ ھەر پەرز ناماز ئۈچۈن بىر قېتىم تاھارەت ئالىدۇ.
* ئەگەر ئايال ھەيزدىن ياكى نىفاستىن كۈن ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن پاكلانسا، شۇ كۈننىڭ پېشىن نامىزى بىلەن ئەسىر نامىزىنى ئوقۇش لازىم بولىدۇ. ئەگەر ئۇ، ئۇنىڭدىن تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن پاكلانسا، شۇ ئاخشامنىڭ شام نامىزى بىلەن خۇپتەن نامىزىنى ئوقۇشى لازىم بولىدۇ.
* ئەگەر ئايال ناماز ۋاقتى كىرگەندىن كېيىن، ناماز ئوقۇشتىن بۇرۇن ھەيز كۆرۈپ قالسا ياكى نىفاسدار بولسا، ئۇ ئايال شۇ نامازنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ.
* ئايال ھەيز ياكى نىفاستىن غۇسلى قىلغاندا چېچىنى چۇۋۇشى ۋاجىپ بولىدۇ، جۇنۇبلۇقتىن غۇسلى قىلغاندا چېچىنى چۇۋۇش ۋاجىپ بولمايدۇ.
* ھەيزدار ياكى نىفاسدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ھارام بولىدۇ، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەستىن باشقا جەھەتلەردە ھوزۇرلانسا بولىدۇ.
* ئىستىھازىدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش مەكرۇھتۇر. ئېرى مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشكە موھتاج بولۇپ قالسا، دۇرۇس بولىدۇ.
* ئىستىھازىدار ئايالنىڭ ھەر ناماز ئۈچۈن غۇسلى قىلىشى مۇستەھەبتۇر. ئەگەر ئۇنىڭدىن ئاجىز كەلسە، پېشىن نامىزى بىلەن دىگەر نامىزىنى بىر غۇسلىغا، شام نامىزى بىلەن خۇپتەن نامىزىنى بىر غۇسلىغا جەم قىلسا ۋە بامدات نامىزى ئۈچۈن بىر غۇسلى قىلسا بولىدۇ. شۇنداق بولغاندا، بىر كېچە ـ كۈندۈز ئۈچۈن ئۈچ قېتىم غۇسلى قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىنمۇ ئاجىز كەلسە، بىر كۈندە بىر قېتىم غۇسلى قىلىدۇ ۋە ھەر ناماز ئۈچۈن بىر قېتىم تاھارەت ئالىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىنمۇ ئاجىز كەلسە، ھەيزدىن كېيىن، غۇسلى قىلغاندىن كېيىن ھەر ناماز ئۈچۈن بىر قېتىم تاھارەت ئالىدۇ.
* ئاياللارغا ھەج ۋە ئۆمرە پائالىيەتلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ياكى رامىزاننىڭ روزىسىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ھەيزنى ۋاقىتلىق توختىتىدىغان دورا ئىشلەتسە دۇرۇس بولىدۇ، لېكىن ئۇلار بۇ دورىنىڭ زىيان قىلىشىدىن ئەمىن بولۇشى كېرەك.

ئەزان ۋە تەكبىر ئېيتىش بولسا، سەپەرگە چىقمىغان ئەرلەرگە پەرز كۇپايىدۇر. يالغۇز ناماز ئوقۇغان ۋە سەپەر ئۈستىدە بولغان ئادەمگە سۈننەتتۇر، ئاياللارغا مەكرۇھتۇر. ئەزان ۋە تەكبىرنى ۋاقىتتىن بۇرۇن ئېيتىش دۇرۇس بولمايدۇ. پەقەت بامدات نامىزى ئۈچۈن بىرىنچى ئەزاننى يېرىم كېچىدىن كېيىن ئېيتىش دۇرۇس بولىدۇ.

**نامازنىڭ شەرتلىرى:** 1 ـ مۇسۇلمان بولۇش. 2 ـ ئاقىل بولۇش. 3 ـ ئاق ـ قارىنى پەرق ئېتەلەيدىغان، يەنى بالاغەتكە يەتكەن بولۇش. 4 ـ قادىر بولۇش شەرتى ئاستىدا تاھارەت ئېلىش. 5 ـ ۋاقىتنىڭ كىرىشى. پېشىن نامىزىنىڭ ۋاقتى كۈن قايرىلغاندىن باشلاپ ھەر نەرسىنىڭ سايىسى بىر باراۋەر بولغانغا قەدەردۇر. ئاندىن دىگەر نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ، ئۇنىڭ ئىختىيارى ۋاقتى ھەر نەرسىنىڭ سايىسى ئىككى باراۋەر بولغانغا قەدەردۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن دىگەر نامىزىنى ئىختىيارى ئوقۇيدىغان ۋاقىت چىقىپ كېتىدۇ، زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئوقۇسا، بولىدىغان ۋاقىت كۈن ئولتۇرغانغا قەدەر بولىدۇ. ئاندىن شام نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ، ئۇنىڭ ۋاقتى كۈن ئولتۇرۇشتىكى قىزىللىق يوقالغانغا قەدەردۇر. ئاندىن خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ، ئۇنىڭ ئىختىيارى ۋاقتى يېرىم كېچىگىچە بولىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن تاڭ يورىغانغا قەدەر زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئوقۇسا بولىدىغان ۋاقىت قالىدۇ. ئاندىن بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ، ئۇنىڭ ۋاقتى كۈن چىققانغا قەدەر بولىدۇ. نامازنى ئاۋۋالقى ۋاقتىدا ئوقۇش ئەۋزەلدۇر، پەقەت خۇپتەن نامىزىنى ئاخىرقى ۋاقتىدا ئوقۇش، قاتتىق ئىسسىق بولۇپ كەتكەندە، پېشىن نامىزىنى ئاخىرقى ۋاقتىدا ئوقۇش ئەۋزەلدۇر. 6 ـ بەدەننى كۆرسىتىپ قويمايدىغان نەرسە بىلەن ئەۋرەتنى يېپىشقا قادىر بولۇش. ئون ياشقا كىرگەن ئوغۇل بالىنىڭ ئەۋرىتى كىندىكتىن تارتىپ تىزغىچە بولىدۇ. ھۆر، بالاغەتكە يەتكەن خوتۇن كىشىنىڭ نامازدا يۈزىدىن باشقا ھەممە يېرى ئەۋرەتتۇر. 7 ـ بەدەننى، كىيىمنى ۋە ناماز ئوقۇيدىغان جاينى نىجاسەتتىن پاك تۇتۇشقا قادىر بولغان ئەھۋال ئاستىدا پاك تۇتۇش. پەقەت كىچىككىنە قان ۋە شۇنىڭدەك كەچۈرۈلگەن نىجاسەت بولسا، ھېچقىسى يوق. كىمىكى نىجاسەت يۇقۇپ قالغىنىنى بىلمەي قالغان ياكى ئۇنى بىلگەن، لېكىن ئۇنتۇپ قالغان ھالدا ناماز ئوقۇغان بولسا، ئۇنىڭ نامىزى توغرا بولىدۇ. ئەگەر ئۇ نىجاسەتنى نامازدا تۇرۇپ ئېسىگە ئالغان بولسا، ئۇنى تازىلىۋېتىپ ئاندىن نامىزىنى كەلگەن يېرىدىن تولۇقلايدۇ. قەبرىستانلىق، مۇنچا، تۆگە چۆكىدىغان جاي ۋە يول ئوتتۇرىسىدىن باشقا زېمىنىنىڭ ھەممە يېرى مەسجىد بولۇپ، ئۇنىڭدا ناماز ئوقۇش دۇرۇس بولىدۇ. 8 ـ قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈشكە قادىر بولالىغان ئەھۋال ئاستىدا قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈش. پەقەت ئۇلاغ ئۈستىدە كېتىۋاتقان يولۇچى نەپلە نامازدا ئالدى تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇيدۇ، بىرەر خىيىم ـ خەتەر ياكى باشقا بىر سەۋەپ تۈپەيلى قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كەلگەن كىشىمۇ قايسى ھالەتكە قادىر بولسا، شۇبويىچە ناماز ئوقۇۋېرىدۇ، ئۇ ئىككى تۈرلۈك كىشىدىن باشقا ئادەم قىبلىگە يۈز كەلتۈرمىسە، نامىزى دۇرۇس بولمايدۇ. 9 ـ نامازغا نىيەت قىلىش. قايسى ناماز بولسا، شۇ نامازغا نىيەت قىلىدۇ. نىيەت دىل بىلەن بولىدۇ، ئېغىز ئارقىلىق سۆزلەش دۇرۇس ئەمەس.

**نامازغا مېڭىشنىڭ قائىدە ـ يوسۇنلىرى:** نامازغا ئارامخۇدا ۋە ئېغىر بېسىقلىق بىلەن مېڭىش مۇستەھەبتۇر، قەدەمنى كىچىك ـ كىچىك ئالىدۇ، بارماقلىرىنى بىر ـ بىرىگە كىرىشتۇرۈۋالمايدۇ. نامازغا تەكبىر ئېيتىلغانلىقىنى ئاڭلىسا يۈگۈرمەيدۇ، نامازغا تەكبىر ئېيتىلغاندىن كېيىن پەرز نامازدىن باشقا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ. مەسجىدكە يېتىپ كەلگەندە، ئالدى بىلەن ئوڭ پۇتىنى ئېلىپ كىرىدۇ ۋە: "الله نىڭ ئىسمى بىلەن كىرىمەن، الله نىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت، مەغپىرەت، دۇرۇد ۋە سالاملار بولسۇن. ئى الله! گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھمىتىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن!" دەيدۇ. مەسجىدتىن چىققاندا ئالدى بىلەن سول پۇتىنى ئېلىپ چىقىدۇ ۋە يۇقىرىدىكى دۇئانى قىلىدۇ، ئەمما ئاخىرقى جۈملىدە مۇنداق دەيدۇ: "ماڭا پەزلىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن!"

**نامازنىڭ ئەركانلىرى:** نامازنىڭ ئەركانلىرى 14 تۇر. 1 ـ قىيامدا (ئۆرە) تۇرۇشقا قادىر بولغان ئادەمنىڭ

پەرز نامازدا ئۆرە تۇرۇشى. 2 ـ ئىپھىرام تەكبىرىنى (يەنى نامازنى باشلاش تەكبىرىنى) ئېيتىش. 3 ـ سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش. 4 ـ ھەر رەكئەتتە رۇكۇ قىلىش. 5 ـ رۇكۇدىن باش كۆتۈرۈش. 6 ـ رۇكۇدىن كېيىن رۇس تۇرۇش. 7 ـ يەتتە ئەزاسى بىلەن بىرلىكتە سەجدە قىلىش. 8 ـ ئىككى سەجدە ئارىلىقىدا بىرئاز ئولتۇرۇش. 9 ـ ئاخىرقى تەشەھھۇدنى ئوقۇش. 10 ـ تەشەھھۇد ئوقۇغاندا ئولتۇرۇش. 11 ـ ئاخىرقى تەشەھھۇدتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئوقۇش. 12 ـ بىرىنچى سالامنى بېرىش. 13 ـ ئەمەلىي ئەركانلارنى تەمكىنلىك بىلەن ئادا قىلىش. 14 ـ بۇ ئەركانلارنى تەرتىپ بىلەن قىلىش.

**ناماز مۇشۇ ئەركانلار بىلەنلا ئادا تاپىدۇ. ئۇنىڭ بىرىنى مەيلى قەستەنلىك بىلەن ياكى سەۋەنلىك بىلەن بولسۇن، تەرك ئېتىش نامازنى بۇزىدۇ.**

**نامازنىڭ ۋاجىپلىرى:** نامازنىڭ ۋاجىپلىرى سەككىزدۇر. 1 ـ ئىپھىرام تەكبىرىدىن باشقا ھەممە تەكبىرلەر. 2 ـ ئىمامنىڭ ۋە يالغۇز ناماز ئوقىغۇچىنىڭ: «سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەھ» دېيىشى. 3 ـ رۇكۇدىن باش كۆتۈرگەندە: «رەببەنا ۋەلەكەلھەمد» دېيىش. 4 ـ رۇكۇدا بىر قېتىم: «سۇبھانە رەببىيەلئەزىم» دېيىش. 5 ـ سەجدىدە بىر قېتىم: «سۇبھانە رەببىيەلئەئلا» دېيىش. 6 ـ ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا: «رەببىغفىرلىي» دېيىش. 7 ـ ئالدىنقى تەشەھھۇدنى ئوقۇش. 8 ـ ئالدىنقى تەشەھھۇدتا ئولتۇرۇش.

**بۇ ۋاجىپلارنى قەستەن تەرك ئەتسە، ناماز بۇزۇلىدۇ. سەۋەنلىكتىن تەرك ئەتسە، سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.**

**نامازنىڭ سۈننەتلىرى:** نامازنىڭ سۆزلەر ئارقىلىق ئورۇندىلىدىغان ۋە ئەمەلىي ھەرىكەتلەر ئارقىلىق ئورۇندىلىدىغان سۈننەتلىرى بولۇپ، **ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسە تەرك ئېتىلسە، گەرچە ئۇ قەستەنلىك بىلەن بولسىمۇ، ناماز بۇزۇلمايدۇ.**

نامازنىڭ سۆزلەر ئارقىلىق ئورۇندىلىدىغان سۈننەتلىرى مۇنداق: باشلاش دۇئاسىنى ئوقۇش. شەيتاندىن پاناھ تىلەش. "بىسمىللاھ" نى ئوقۇش. ئامىن دېيىش. ئامىننى ئۈنلۈك ئوقۇلىدىغان نامازدا ئۈنلۈك دېيىش. سۈرە فاتىھەدىن كېيىن قۇرئاندىن قولاي بولغان ئايەت ياكى سۈرە ئوقۇش. ئىمامنىڭ قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇشى (ئىمامغا ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ ئۈنلۈك ئوقۇشى مەنئى قىلىنىدۇ، يالغۇز ئوقۇغۇچىنىڭ قانداق ئوقۇش، ئىختىيارى بار). «رەببەنا ۋەلەكەلھەمد» دەپ بولغاندىن كېيىن «ھەمدەن كەسىيرەن تەييىبەن مۇبارەكەن فىيھى مىلئۇسسەماۋاتى ۋە مىلئۇلئەرزى...» دېيىش. رۇكۇ ۋە سەجدىدىكى تەسبىھلەرنى بىر قېتىمدىن ئارتۇق دېيىش، ھەمدە «رەببىغفىرلىي» نى يەنە بىر قېتىم ئوقۇش. سالام بېرىشتىن ئىلگىرى دۇئا قىلىش.

نامازنىڭ ئەمەلىي ھەرىكەتلەر ئارقىلىق ئورۇندىلىدىغان سۈننەتلىرى مۇنداق: ئىپھىرام تەكبىرىدە، رۇكۇ قىلغاندا، رۇكۇدىن تۇرغاندا ۋە ئاۋۋالقى تەشەھھۇدتىن تۇرغاندا رەفئىيەت قىلىش. قىيامدا تۇرغان چاغدا ئوڭ قولىنى سول قولىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ، كۆكسىنىڭ ئاستىغا قويۇش. كۆزىنى سەجدە قىلىدىغان جايغا تىكىش. قىيامدا تۇرغاندا ئىككى قەدىمىنىڭ ئارىسىنى بىرئاز كېرىپ تۇرۇش. سەجدە قىلغاندا ئالدى بىلەن ئىككى تىزىنى، ئاندىن پىشانىسىنى ۋە بۇرنىنى قويۇش. ئىككى بىلىكىنى ئىككى بېقىنىدىن، قورسىقىنى ئىككى يوتىسىدىن، ئىككى يوتىسىنى ئىككى پاچىقىدىن ئايرىپ ئارىلىقنى بوش تۇتۇش. ئىككى تىزىنىڭ ئارىسىنى ئايرىپ تۇتۇش. ئىككى پۇتىنى ئايرىغان ھالدا تىكلەش ۋە پۇت بارماقلىرىنىڭ ئاستى تەرىپىنى يەرگە تەككۈزۈپ تۇرۇش. ئىككى قولىنى ئاچقان، بارماقلىرىنى بىر ـ بىرىگە ھىم تۇتقان ھالدا ئىككى مۈرىسىنىڭ ئۇدۇلىغا قويۇش. ئىككىنچى رەكئەتكە تۇرغاندا پۇتىنىڭ ئاستىغا كۆچەپ، شۇنداقلا، ئىككى تىزىغا ئىككى قولى بىلەن تايىنىپ ئورنىدىن تۇرۇش. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ۋە ئاۋۋالقى تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا پۇتىنىڭ ئۈستىگە ئولتۇرۇش. ئاخىرقى تەشەھھۇدتا كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرۇش. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ئىككى قولىنى ئىككى يوتىسىنىڭ ئۈستىگە ئالقىنىنى ئاچقان، بارماقلىرىنى ھىم تۇتقان ھالدا قويۇش. تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندىمۇ شۇنداق قىلىش، پەقەت الله نى ياد ئەتكەن ۋە ئۇنىڭغا دۇئا قىلغان چاغدا ئوڭ قولىنىڭ چىمچىلاق بارمىقى بىلەن ئۈزۈك بارمىقىنى يۇمۇپ، ئوتتۇرا بارمىقى بىلەن باش بارمىقىنى ھالقىسىمان قىلىپ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن الله نىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىشارەت قىلىش. سالام بەرگەندە ئوڭ ۋە سول تەرەپكە قاراش. ئالدى بىلەن ئوڭ تەرەپكە قاراش.

**سەۋەنلىك سەجدىسى:** ئەگەر نامازخان نامازدا بەلگىلەنگەن بىرەر سۆزنى سەۋەنلىكتىن ئۆز ئورنىدىن باشقا يەردە قىلىپ قالسا، مەسىلەن، سەجدىدە قۇرئان ئوقۇپ قالغانغا ئوخشاش، سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش سۈننەتتۇر. ئەگەر نامازنىڭ بىرەر سۈننىتىنى تەرك ئېتىپ قالسا، سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش رۇخسەتتۇر. ئەگەر رۇكۇ، سەجدە، قىيام ياكى تەشەھھۇدتا ئولتۇرۇشنى ئارتۇق قىلىپ قالسا ياكى نامازنى تاماملاشتىن بۇرۇن سالام بېرىپ سالسا، ياكى مەنە ئۆزگىرىپ كەتكىدەك دەرىجىدە خاتا ئوقۇپ قالسا، ياكى بىرەر ۋاجىپنى تەرك ئەتسە، ياكى بىرەر ئەمەلنى قىلىۋاتقان چاغدا ئۇنى ئارتۇق قىلىپ سالدىمىكىن دەپ شەكلىنىپ قالسا، سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپتۇر.

ۋاجىپ بولغان سەۋەنلىك سەجدىسىنى قەستەن تەرك ئېتىش نامازنى بۇزىدۇ. سەۋەنلىك سەجدىسىنى خالىسا، سالام بېرىشتىن ئىلگىرى قىلىدۇ. خالىسا سالام بەرگەندىن كېيىن قىلىدۇ. ئەگەر سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىشنى ئۇنتۇپ قالغان بولۇپ، ئارىدىن خېلى ۋاقىت ئۆتۈپ كەتكەن بولسا، بۇ سەجدە ئۇنىڭ گەردىنىدىن ساقىت بولىدۇ.

**ناماز ئوقۇش قائىدىلىرى:** نامازخان نامازغا تۇرغاندا قىبلىگە يۈز كەلتۈرىدۇ ۋە: «اللهئەكبەر» دېيدۇ. ئىمام ئۇ تەكبىرنى ۋە باشقا تەكبىرلەرنى ئارقىدىكى كىشىلەرنىڭ ئاڭلىشى ئۈچۈن ئۈنلۈك دېيدۇ، باشقىلار ئۇنى ئىچىدە دېيدۇ. تەكبىرنى باشلىغاندا، ئىككى قولىنى ئىككى مۈرىسىنىڭ باراۋىرىدە كۆتۈرىدۇ، ئاندىن قولىنى چۈشۈرۈپ ئوڭ قولى بىلەن سول قولىنىڭ ئۈستىنى تۇتۇپ كۆكسىنىڭ ئاستىغا قويىدۇ، كۆزىنى سەجدە قىلىدىغان جايىغا تىكىدۇ. ئاندىن سۈننەتتە بايان قىلىنغان: «سبحانك اللهمّ وبحمدك وتبارك اسمك وتعالى جدّك ولا إله غيرك» دېگەنگە ئوخشاش تەسبىھلەر بىلەن باشلايدۇ. ئاندىن شەيتاندىن پاناھ تىلەيدۇ، ئاندىن «بىسمىللاھ» نى ئوقۇيدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۈنلۈك ئوقۇمايدۇ، چۈنكى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر ۋە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارنىڭ ئارقىدا تۇرۇپ ناماز ئوقۇدۇم، ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنىڭ بىسمىللاھنى ئۈنلۈك ئوقۇغىنىنى ئاڭلىمىدىم» دېگەن.

ئاندىن سۈرە فاتىھەنى ئوقۇيدۇ، ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ سۈرە فاتىھەنى ئىمام تىنغان چاغدا ۋە ئۈنلۈك ئوقۇمايدىغان رەكئەتلەردە ئوقۇشى مۇستەھەبتۇر. ئىچىدە ئوقۇلىدىغان نامازلاردا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش ۋاجىپتۇر، ئاندىن قۇرئاندىن ئاسان بولغان بىر سۈرە ياكى ئايەت قوشۇپ ئوقۇيدۇ. بامدات نامىزىدا ئۇزۇن سۈرىلەر بۆلۈمىنىڭ سۈرىسىنى، شامدا قىسقا سۈرىلەر بۆلۈمىنىڭ سۈرىسىنى، قالغان نامازلاردا ئوتتۇرا ھال سۈرىلەر بۆلۈمىنىڭ سۈرىسىنى ئوقۇش مۇستەھەبتۇر. ئۇزۇن سۈرىلەر بۆلۈمى سۈرە «قاف» تىن سۈرە «ئەممە» گىچە، ئوتتۇراھال سۈرىلەر بۆلۈمى سۈرە «زۇھا» غىچە، قىسقا سۈرىلەر بۆلۈمى سۈرە «ناس» قىچە بولىدۇ.

ئىمام قىرائەتنى بامدات نامىزىدا، شام ۋە خۇپتەننىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئەتلىرىدە ئۈنلۈك، باشقا نامازلاردا ئىچىدە ئوقۇيدۇ. ئاندىن تەكبىر ئېيتىپ رۇكۇ قىلىدۇ، ئىككى قولىنى نامازغا ئېھرام باغلىغاندا كۆتۈرگەنگە ئوخشاش كۆتۈرۈپ رەفئىيەت قىلىدۇ. رۇكۇدا قوللىرىنى تىزلىرىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتىدۇ، دۈمبىسىنى تۈز ئېگىدۇ، بېشىنى دۈمبىسى بىلەن باراۋەر تۇتىدۇ، ئاندىن: «سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم» نى ئۈچ قېتىم دەيدۇ، ئاندىن: «سەمىئەللاھۇ لىمەنھەمىدەھ» دېگەن ھالدا بېشىنى كۆتۈرىدۇ، يەنە ئىككى قولىنى نامازغا ئېھرام باغلىغاندا كۆتۈرگەنگە ئوخشاش كۆتۈرۈپ رەفئىيەت قىلىدۇ. رۇس تۇرۇپ بولغاندىن كېيىن: «رەببەنا ۋەلەكەلھەمد ھەمدەن كەسىيرەن تەييىبەن مۇبارەكەن فىيھى مىلئۇسسەماۋاتى ۋەمىلئۇلئەرزى ۋەمىلئۇ ماشىئتە مىن شەيئىن بەئدۇ» دەيدۇ، ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالدا سەجدىگە بارىدۇ. ئىككى بىلىكىنى ئىككى بېقىنىدىن، قورسىقىنى ئىككى يوتىسىدىن ئايرىپ تۇتىدۇ. ئىككى قولىنى ئىككى مۈرىسىنىڭ باراۋىرىدە قويىدۇ، پۇتىنىڭ ئۇچى، قوللىرىنىڭ ۋە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرى بىلەن قىبلىگە قارىغان بولۇشى كېرەك.

ئاندىن: «سۇبھانە رەببىيەلئەئلا» نى ئۈچ قېتىم دېيدۇ، ئەگەر: «سۇببۇھۇن قۇددۇسۇن رەببۇلمەلائىكەتى

ۋەررۇھ» دېگەنگە، ياكى: «سبحانك اللهمّ وبحمدك اللهمّ اغفر لي» دېگەنگە ئوخشاش سۈننەتتە كەلگەن بەزى دۇئالارنى ياكى ئۆزى خالىغان دۇئالارنى زىيادە قىلسا بولىۋېرىدۇ. ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالدا بېشىنى كۆتۈرىدۇ، سول پۇتىنى ياتقۇزۇپ ئۇنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئوڭ پۇتىنى تىك تۇتىدۇ، پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە ئېگىدۇ ياكى پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە ئېگىپ ھەر ئىككىلى پۇتىنى تىكلەيدۇ ۋە ئىككى پۇتىنىڭ سوڭىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئاندىن: «رەببىغفىرلىي» نى ئىككى قېتىم دېيدۇ.

ئەگەر: «وارحمني واجبرني وارفعني وارزقني وانصرني واهدني وعافني واعف عني» نى زىيادە قىلسا بولىۋېرىدۇ، ئاندىن ئىككىنچى قېتىم ئاۋۋالقىدەكلا سەجدە قىلىدۇ، ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالدا بېشىنى كۆتۈرىدۇ ۋە ئىككى پۇتىنىڭ كۈچىگە تايىنىپ ئورنىدىن قوپۇپ تۈز تۇرىدۇ، ئاندىن ئىككىنچى رەكئەت نامازنى بىرىنچى رەكئەت نامازغا ئوخشاش ئوقۇيدۇ. ئىككى رەكئەت نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، تەشەھھۇد ئۈچۈن پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. سول قولىنى سول يوتىسىنىڭ ئۈستىگە، ئوڭ قولىنى ئوڭ يوتىسىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، ئوڭ قولىنىڭ چىمچىلاق بارمىقى بىلەن ئۆزۈك بارمىقىنى يۇمۇۋالىدۇ، باش بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى ھالقىسىمان قىلىدۇ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىدۇ ۋە: «التَّحِيَّات للهِّ وَالصَّلَوَات وَالطَّيِّبَات، السَّلام عَلَيكَ أَيّهَا النَّبِيّ وَرَحمَة الله وَبَرَكَاته السَّلام عَلَينَا وَعَلَى عِبَادِ الله الصَّالِحِينَ،أَشهَدأَن لا إِلَهَ إِلا الله، وَأَشهَد أَنَّ محَمَّدًا عَبده وَرَسوله» نى ئىچىدە ئوقۇيدۇ.

ئاندىن ئۈچ رەكئەتلىك، تۆت رەكئەتلىك نامازلاردا تەكبىر ئېيتقان ھالدا ئورنىدىن تۇرىدۇ ۋە رەفئىيەت قىلىدۇ. نامازنىڭ ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى رەكئەتلىرىنى مۇشۇنداق ئوقۇيدۇ، لېكىن ئۇنىڭدا قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇمايدۇ ۋە سۈرە فاتىھەنىلا ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئاخىرقى تەشەھھۇدتا سول پۇتىنى يانچە ياتقۇزۇپ، ئوڭ تەرىپىگە چىقىرىپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ، ياكى سول ۋە ئوڭ پۇتىنى يانچە ياتقۇزۇپ، ھەر ئىككىلىسىنى ئوڭ تەرىپىگە چىقىرىپ، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ، ياكى سول پۇتىنىڭ ئۇچىنى ئوڭ پۇتىنىڭ تېقىمىغا ئۇدۇللاپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ، ئىككى تەشەھھۇدلۇق نامازدىن پەقەت ئاخىرقى تەشەھھۇدتىلا كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ، ئاندىن ئالدىنقى تەشەھھۇدنى (يەنى ئەتتەھىيياتۇنى) ئوقۇيدۇ، ئاندىن: «اللَّهمَّ صَلِّ عَلَى محَمَّدٍ وَعَلَى آلِ محَمَّدٍ كَمَا صَلَّيتَ عَلَى إِبرَاهِيمَ وَعَلَى آلِ إِبرَاهِيمَ إِنَّكَ حَمِيد مجِيد، اللَّهمَّ بَارِك عَلَى محَمَّدٍ وَعَلَى آلِ محَمَّدٍ كَمَا بَارَكتَ عَلَى إِبرَاهِيمَ وَعَلَى آلِ إِبرَاهِيمَ، إِنَّكَ حَمِيد مجِيد» نى ئوقۇيدۇ، نامازخانىنىڭ: «أَعوذ بالله من عَذَابِ النَّارِ، وَعَذَابِ القَبرِ، وَفِتنَةِ المَحيَا وَالمَمَاتِ، وَفِتنَةِ المَسِيحِ الدَّجَّالِ» دەپ دۇئا قىلىشى ۋە سۈننەتتە كەلگەن باشقا دۇئالارنى قىلىشى سۈننەتتۇر. ئاندىن ئىككى سالام بىلەن نامازنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ: «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى» دېگەن ھالدا ئوڭ تەرىپىگە قارايدۇ، ئاندىن سول تەرىپىگىمۇ ئوخشاش سالام بېرىدۇ.

نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، سۈننەتتە كەلگەن دۇئالارنى ئوقۇش سۈننەتتۇر[1].

---

1 نامازخان سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۈچ قېتىم: أَستَغفِر اللهَ دېيدۇ، ئاندىن مۇنۇ زىكىرنى ئېيتىدۇ: «اللَّهُمَّ أَنْتَ السَّلامُ، ومِنكَ السَّلامُ، تباركْتَ يَا ذا الجلالِ والإكرام، لا إلهَ إلاَّ اللَّه وحْدَهُ لا شَرِيكَ لَهُ، لهُ المُلْكُ ولَهُ الحَمْدُ، وهُوَ علَى كُلِّ شَيءٍ قَديرٌ، لا حولَ وَلا قُوَّةَ إلاَّ بِاللَّه، لا إله إلاَّ اللَّه، وَلا نَعْبُدُ إلاَّ إيَّاهُ، لهُ النعمةُ، ولَهُ الفضْلُ وَلَهُ الثَّنَاءُ الحَسنُ، لا إله إلاَّ اللَّه مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ ولوْ كَرِه الكَافِرُون، اللَّهُمَّ لا مانِعَ لما أَعْطَيْتَ، وَلا مُعْطيَ لما مَنَعْتَ، ولا ينْفَعُ ذا الجَدِّ مِنْكَ الجدُّ». ناماز بامدات بىلەن ناماز شامدىن كېيىن يۇقىرىدىكى زىكىرلەرگە مۇنۇ زىكىرنى قوشۇپ ئون قېتىم ئېيتىدۇ: «لا إلهَ إلاَّ اللَّه وحْدَهُ لا شَرِيكَ لَهُ، لهُ المُلْكُ ولَهُ الحَمْدُ، يحيي ويميت، وهُوَ علَى كُلِّ شَيءٍ قَديرٌ». ئاندىن كېيىن «سۇبھانەللاھ» نى 33 قېتىم، «ئەلھەمدۇلىللاھ» نى 33 قېتىم، «الله ئەكبەر» نى 33 قېتىم دېيدۇ. يۈزىنچى قېتىمدا: «لا إلهَ إلاَّ اللَّه وحْدَهُ لا شَرِيكَ لَهُ، لهُ المُلْكُ ولَهُ الحَمْدُ، وهُوَ علَى كُلِّ شَيءٍ قَديرٌ» نى ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇيدۇ، ئاندىن سۈرە ئىخلاس (قۇل ھۇۋەللاھۇ ئەھەد) نى، سۈرە فەلەق (قۇل ئەئۇزۇ بىرەببىلفەلەق) نى ۋە سۈرە ناس (قۇل ئەئۇزۇ بىرەببىنناسى) نى ئوقۇيدۇ. ناماز بامدات بىلەن ناماز شامدىن كېيىن سۈرە ئىخلاسنى، فەلەقنى ۋە ناسنى ئۈچ قېتىمدىن تەكرار ئوقۇيدۇ.

**كېسەلنىڭ نامىزى:** كېسەل ئادەمنىڭ قىيامدا تۇرۇشى كېسەلگە تەسىر يەتكۈزسە ياكى قىيامدا تۇرۇشقا قادىر بولالمىسا، نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئولتۇرۇپمۇ ئوقۇيالمىسا، يېنىچە يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇيدۇ. بۇمۇ قىيىن بولۇپ قالسا، ئوڭدىسىغا يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇيدۇ. رۇكۇ ۋە سەجدە قىلالمىسا، ئىشارەت بىلەن ئوقۇيدۇ. ھوشىدىن كەتكەن چاغلاردا قالغان نامازلىرىنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا ھەر نامازنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇش تەس بولۇپ قالسا، پېشىن نامىزى بىلەن دىگەر نامىزىنى بىر، شام نامىزى بىلەن خۇپتەن نامىزىنى بىر قىلىپ، شۇ ئىككى نامازنىڭ بىرىنىڭ ۋاقتىدا جەملەپ ئوقۇيدۇ، ئىككىسىنى ئايرىۋەتمەيدۇ.

**مۇساپىرنىڭ نامىزى:** ئەگەر ئۇنىڭ سەپىرىنىڭ مۇساپىسى تەخمىنەن 80 كىلومېتىردىن كۆپ بولۇپ، شەرىئەتكە خىلاپ بولمىغان سەپەر بولسا، تۆت رەكئەتلىك نامازلارنى ئىككى رەكئەتكە قەسىر قىلىپ ئوقۇيدۇ. كىمكى سەپەر جەريانىدا بىرەر جايدا تۆت كۈندىن ئارتۇق تۇرۇشنى (يەنى 20 ۋاخ پەرز ناماز مىقدارى تۇرۇشنى) نىيەت قىلسا (ھەنەفىي مەزھىپىدە 15 كۈندىن ئارتۇق تۇرۇشنى نىيەت قىلسا دەپ قارىلىدۇ)، شۇ جايغا يېتىپ بارغاندىن باشلاپلا نامازنى تولۇق ئوقۇيدۇ، قەسىر قىلمايدۇ. ئەگەر مۇساپىر مۇقىم ئادەمگە ئىقتىدا قىلىپ ئوقۇسا، ياكى مۇقىم چاغدا بىرەر نامازنى ئۇنتۇپ قېلىپ، ئۇنى سەپەر ئۈستىدە ئېسىگە ئالسا، ياكى سەپەر ئۈستىدە بىرەر نامازنى ئۇنتۇپ قېلىپ مۇقىم چاغدا ئېسىگە ئالسا، يۇقىرىقى ھالەتلەرنىڭ ھەممىسىدە نامازنى تولۇق ئوقۇيدۇ. مۇساپىر نامازنى تولۇق ئوقۇسىمۇ بولىدۇ، لېكىن قەسىر ئوقۇغىنى ئەۋزەلدۇر.

**جۈمە نامىزى:** جۈمە نامىزى پېشىن نامىزىدىن ئەۋزەلدۇر. ئۇ مۇستەقىل ناماز بولۇپ، ھەرگىزمۇ قىسقارتىلغان پېشىن نامىزى ئەمەس. شۇڭا ئۇنى تۆت رەكئەت ئوقۇشقا بولمايدۇ. پېشىن نىيىتى بىلەن ئوقۇشقىمۇ بولمايدۇ. نامازنى جەملەپ ئوقۇش سەۋەبى تېپىلغاندىمۇ جۈمە نامىزى بىلەن پېشىن (ئىلالمىش ئىھتىياتى پېشىن) نامىزىنى جەملەپ ئوقۇشقا قەتئىي بولمايدۇ.

**ۋىتىر نامىزى:** ۋىتىر نامىزى سۈننەتتۇر. ئۇنىڭ ۋاقتى خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن تاڭ يورۇغانغا قەدەردۇر. ئەڭ تۆۋىنى بىر رەكئەت، ئەڭ يۇقىرىسى 11 رەكئەت بولىدۇ. ھەر ئىككى رەكئەتتە بىر سالام بېرىش ئەۋزەلدۇر، تۆت رەكئەتتە بىر، ياكى ئالتە رەكئەتتە بىر ۋە ياكى سەككىز رەكئەتتە بىر سالام بەرسىمۇ بولىۋېرىدۇ. ئاندىن ئاخىرقى ئىككى رەكئەتنىڭ ئارقىدىن بىر رەكئەتنى يالغۇز ئوقۇيدۇ ياكى بولمىسا ئۈچ رەكئەت، بەش رەكئەت، يەتتە رەكئەت، توققۇز رەكئەت قىلىپ بىراقلا ئوقۇۋەتسىمۇ بولىدۇ. ئەڭ ئاز دىگەندە ئىككى سالام بىلەن ئۈچ رەكئەت ئوقۇش كامىل ۋىتىر بولىدۇ. ۋىتىر نامىزىدىن كېيىن، ئولتۇرۇپ تۇرۇپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش دۇرۇس بولىدۇ.

**جىنازە نامىزى:** مۇسۇلمانىنىڭ مېيىتىنى يۇيۇش، كېپەنلەش، ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈرۈش، قەبرىستانلىققا كۆتۈرۈپ ئاپىرىش ۋە دەپنە قىلىش پەرز كۈپايە بولۇپ، بىر قىسىم كىشىلەر ئۇنى ئادا قىلسا، ھەممە كىشىنىڭ گەردىنىدىن مەجبۇرىيەت ساقىت بولىدۇ. ئۇنداق بولمايدىكەن، ھەممە كىشى گۇناھكار بولىدۇ. ئەمما ئۇرۇشتا شېھىت بولغان كىشى يۇيۇلمايدۇ ۋە كېپەنلەنمەيدۇ. ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈرۈش دۇرۇس بولىدۇ، قايسى ھالەتتە جېنى چىققان بولسا، شۇ ھالەتتە دەپنە قىلىنىدۇ.

ئەر كىشىنى ئۈچ پارچە ئاق رەخت بىلەن كېپەنلەش، خوتۇن كىشىنى ئىشتان، لېچەك، كۆينەك ۋە ئىككى پارچە رەختتىن ئىبارەت جەمئىي بەش پارچە ئاق رەخت بىلەن كېپەنلەش سۈننەتتۇر. ئىمام تاق كىشىنىڭ نامازىنى چۈشۈرگەندە، ئەر مېيىتنىڭ كۆكسى ئۇدۇلىدا، ئايال مېيىتنىڭ ئوتتۇرىسى ئۇدۇلىدا تۇرۇشى سۈننەتتۇر. جىنازە نامىزى تۆت تەكبىر بىلەن ئادا قىلىنىدۇ، ھەر بىر تەكبىردە ئىككى قولىنى كۆتۈرىدۇ، بىرىنچى تەكبىر بىلەن باشلايدۇ، ئاندىن شەيتاندىن پاناھ تىلەيدۇ. "بىسمىللاھ" نى ئوقۇيدۇ ۋە سۈرە فاتىھەنى ئىچىدە ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئىككىنچى تەكبىرنى ئېيتىدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىدۇ. ئاندىن ئۈچىنچى تەكبىرنى ئېيتىدۇ ۋە مېيىتقا دۇئا قىلىدۇ، ئاندىن تۆتىنچى تەكبىرنى ئېيتىدۇ، ئاندىن ئازراق تۇرۇۋېتىپ ئوڭ (ۋە سول) يېنىغا بىر سالام بېرىش بىلەن نامازنى تۈگىتىدۇ.

مېيىتنىڭ قەبرىسىنى بىر غېرىچتىن ئېگىز كۆتۈرۈش، ھاك ۋە گەج بىلەن سۇۋاپ كۆركەملەشتۈرۈش،

سۈيۈش، كۆجە كۈيدۈرۈش، قەبرە بېشىدا كۆلۈش، قەبرىگە خەت يېزىش، قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇش ياكى مېڭىش قاتارلىق ئىشلار هارامدۇر. شۇنداقلا، قەبرىگە چىراق يېقىش، ئۇنى تاۋاپ قىلىش، ئۈستىگە مەسجىد سېلىش ياكى مېيىتنى مەسجىدكە دەپنە قىلىش قاتارلىق ئىشلار هارامدۇر. قەبرە ئۈستىگە سېلىنغان گۈمبەزلەرنى چېقىپ تاشلاش ۋاجىپتۇر.

* تەسەللىي بېرىش سۆزلىرىنى قىلىش چەكلەنگەن ئەمەس، تەسەللىي بەرگۈچى: «الله ئەجرىڭنى كاتتا قىلسۇن، سەۋر ئاتا قىلسۇن، مېيىتكە مەغپىرەت قىلسۇن!» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى قىلسا بولىدۇ. كاپىرنىڭ مۇسۇلمانغا تەسەللىي بېرىشى: «الله ئەجرىڭنى كاتتا قىلسۇن، سەۋر ئاتا قىلسۇن!» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەر بىلەن بولسا بولىدۇ. مۇسۇلماننىڭ كاپىرغا تەسەللىي بېرىشى هارامدۇر.

* ئۆزى ئۆلۈپ كەتكەندە خوتۇن ـ بالىلىرىنىڭ ئۇن سېلىپ يىغلايدىغانلىقىنى بىلگەن ئادەمنىڭ ئۇلارغا مۇنداق يىغلىماسلىقنى ۋەسىيەت قىلىشى ۋاجىپتۇر. ئۇنداق بولمىسا، ئۇلارنىڭ يىغلاش سەۋەبى بىلەن مېيىت ئازابلىنىدۇ.

* ئىمام شافىئى (الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «تەسەللىي بەرگۈچىلەرنى كۈتۈپ ئولتۇرۇش مەكروھتۇر.» ئۇ، مېيىتنىڭ ئىگىلىرىنىڭ بىر ئۆيگە يىغىلىپ تەسەللىي بەرگۈچىلەرنىڭ كېلىشىنى كۈتۈپ ئولتۇرۇشى بولۇپ، ئۇلار مەيلى ئەرلەر بولسۇن ياكى ئاياللار بولسۇن، ئۆز ئىشلىرىغا تارقاپ كېتىشى كېرەك.

* مېيىتنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە تاماق ئېتىپ ئەكىلىش سۈننەتتۇر، ئۇلارنىڭ تاماقلىرىنى يېيىش ياكى ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىگە يىغىلغانلار ئۈچۈن تاماق ئېتىش مەكروھتۇر.

* مۇسۇلمانلارنىڭ قەبرىسىنى سەپەر قىلماستىن زىيارەت قىلىش سۈننەتتۇر.(بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغىنى ئۆز شەھىرىدىكى قەبرىستانلىقدۇر، ئەمما پالانى مازار غوجامغا زىيارەتكە بارىمىز دەپ سەپەر قىلىش هارامدۇر.) كاپىرنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش رۇخسەتتۇر. مۇسۇلماننىڭ قەبرىسىنى كاپىرنىڭ زىيارەت قىلىشى چەكلەنمەيدۇ.

* قەبرىستانلىققا كىرگەن كىشىنىڭ: «مۆمىنلەر قەۋمى قورۇسىدىكىلەر! (ياكى مۆمىنلەر دىيارىدىكىلەر!) سىلەرگە سالام بولسۇن! الله خالىسا، بىزمۇ سىلەرگە قېتىلىمىز. الله بىزدىن بۇلدۇر بېرىپ تۇرغۇچىلارغا ۋە كېيىن بارغۇچىلارغا رەھمەت قىلسۇن! بىز الله تىن ئۆزىمىزگە ۋە سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمىز! ئى الله! بىزنى ئۇلارنىڭ ئەجرىدىن مەھرۇم قىلمىغىن، ئۇلاردىن كېيىن بىزنى ئېغىر سىناققا قويمىغىن، بىزگە ۋە ئۇلارغا مەغپىرەت قىلغىن!» دېيىشى سۈننەتتۇر.

* كېپەنلىككە قۇرئان ئايەتلىرىنى يېزىش هارامدۇر، چۈنكى ئايەتلەرگە نىجىس نەرسىلەرنىڭ تېگىپ قېلىش خەۋپى بار. شۇنداق بولۇپ قالسا، قۇرئانغا ئاهانەت قىلغانلىق بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە، سۈننەتتە كېپەنلىككە ئايەت يېزىش ھەققىدە ھېچ نەرسە بايان قىلىنمىغان.

* مېيىت ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئىنتايىن مەزمۇنلۇق دۇئا: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مېيىتكە قىلغان دۇئاسىدا مۇنداق دېگەن: «ئى الله! ئۇنىڭغا مەغپىرەت قىلغىن ۋە رەھمەت قىلغىن، ئۇنى ئامان قىلغىن ۋە ئەپۇ قىلغىن، ئۇنىڭ چۈشىدىغان جايىنى ئېسىل قىلغىن، كىرىدىغان جايىنى كەڭ قىلغىن، ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى سۇ، قار ۋە مۆلدۈر بىلەن يۇيۇۋەتكىن، ئۇنى خاتالىقلىرىدىن خۇددى ئاق كىيىمنى كىردىن تازىلىغاندەك تازىلىغىن، ئۇنى ئۆز ئۆيىدىن ياخشى بولغان بىر ئۆيگە، ئۆز ئەھلىدىن ياخشى بولغان ئەھلى ئىچىگە، ئۆز خوتۇنىدىن ياخشى بولغان خوتۇنلار ئارىسىغا يۆتكىگىن، ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزگىن، ئۇنىڭغا قەبرە ئازابىدىن ۋە دوزاخ ئازابىدىن پاناھلىق بەرگىن!» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**ئىككى ھېيت نامازلىرى:** ئۇ نامازلار پەرز كۇپايىدۇر. ئۇنىڭ ۋاقتى چاشكا نامىزىنىڭ ۋاقتىدۇر. ئەگەر شۇ كۈننىڭ ھېيت ئىكەنلىكى كۈن قايرىلغاندىن كېيىن ئۇقۇلسا، ئەتىسى قازا ھېسابىدا ئوقۇلىدۇ. ئۇنىڭ

ئىككى خۇتبىسىدىن باشقا شەرتلىرى جۈمە نامىزىنىڭ شەرتلىرىگە ئوخشايدۇ. ھېيت نامىزىدىن ئىلگىرى ۋە كېيىن ھېيت نامىزى ئوقۇلىدىغان جايدا نەپلە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر.

**ھېيت نامىزىنى ئوقۇش قائىدىلىرى:** ھېيت نامىزى ئىككى رەكئەت بولۇپ، بىرىنچى رەكئەتتە ئېھرام باغلاش تەكبىرىدىن كېيىن ۋە شەيتاندىن پاناھ تىلەشتىن بۇرۇن ئالتە قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ، ئىككىنچى رەكئەتتە قىرائەتتىن ئىلگىرى بەش قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ، ھەر تەكبىردە قولىنى كۆتۈرىدۇ، ھەر ئىككى تەكبىرنىڭ ئارىلىقىدا الله قا ھەمدى ئېيتىدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىدۇ، ئاندىن شەيتاندىن پاناھ تىلەيدۇ، ئاندىن سۈرە فاتىھەنى ئۈنلۈك ئوقۇيدۇ، ئاندىن بىرىنچى رەكئەتتە سۈرە «ئەئلا» نى، ئىككىنچى رەكئەتتە سۈرە «غاشىيە» ئوقۇيدۇ. سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن جۈمە نامىزىنىڭ خۇتبىسىگە ئوخشاش ئىككى خۇتبە ئوقۇيدۇ، لېكىن بۇ ئىككى خۇتبىدە تەكبىرنى كۆپ ئېيتىش سۈننەتتۇر. ئەگەر ھېيت نامىزىنى نەپلە نامازغا ئوخشاش ئوقۇسا، دۇرۇس بولىدۇ. چۈنكى ئارتۇق تەكبىرلەر ۋە ھەر ئىككى تەكبىرنىڭ ئارىلىقىدىكى زىكىرلەر سۈننەتتۇر.

**كۈن ۋە ئاي تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز:** كۈن ۋە ئاي تۇتۇلغاندا ناماز ئوقۇش سۈننەتتۇر. ئۇنىڭ ۋاقتى كۈن ياكى ئاينىڭ تۇتۇلغان ۋاقتىدىن باشلاپ ئېچىلىپ كەتكەنگە قەدەردۇر. سەۋەبى تۈگىگەندە قازاسى قىلىنمايدۇ. ئۇ ئىككى رەكئەت ناماز بولۇپ، بىرىنچى رەكئەتتە سۈرە فاتىھەنى ۋە ئۇزۇن بىر سۈرە ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئۇزۇن رۇكۇ قىلىدۇ، «سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەھ، رەببەنا ۋەلەكەلھەمد» دەپ، رۇكۇدىن باش كۆتۈرىدۇ، سەجدە قىلمايدۇ، بەلكى سۈرە فاتىھەنى ۋە ئۇزۇن بىر سۈرە ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئۇزۇن رۇكۇ قىلىدۇ، ئاندىن رۇكۇدىن باش كۆتۈرىدۇ، ئاندىن ئىككى قېتىم ئۇزۇن سەجدە قىلىدۇ. ئاندىن ئىككىنچى رەكئەتنىمۇ بىرىنچى رەكئەتكە ئوخشاش ئوقۇيدۇ، ئاندىن تەشەھھۇد ئوقۇيدۇ ۋە سالام بېرىدۇ. ئەگەر ئىقتىدا قىلغۇچى بىرىنچى رۇكۇدىن كېيىن كەلسە، بىرىنچى رەكئەت نامازغا ئۈلگىرەلمىگەن بولىدۇ.

**يامغۇر تەلەپ قىلىش نامىزى:** زېمىندا قۇرغاقچىلىق يۈز بېرىپ، يامغۇر يېغىش ئازلاپ كەتسە، الله دىن سۇ تەلەپ قىلىپ ناماز ئوقۇش سۈننەتتۇر. ئۇنىڭ ۋاقتى، سۈپىتى ۋە ھۆكۈملىرى ھېيت نامىزىنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئوخشايدۇ. پەقەت ئۇنىڭدا ئىمام نامازدىن كېيىن بىر خۇتبە ئوقۇيدۇ، ئەھۋالنىڭ ئۆزگىرىشىنى ئۈمىد قىلغان ھالدا تونىنى خۇتبىنىڭ ئاخىرىدا تەتۈر كېيىشى سۈننەتتۇر.

**ئەسكەرتىشلەر: *** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سىلەر يا سەپلەرنى چوقۇم تۈز تۇتىسىلەر، يا الله سىلەرنىڭ يۈزلىرىڭلارنى چوقۇم بىر بىرىگە قارشى قىلىپ قويىدۇ» دەپ، سەپلەرنى تۈز تۇتۇشقا بۇيرۇغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. نۇئمان ئىبنى بەشىر مۇنداق دەيدۇ: «مەن نامازدا تۇرغان ئادەمنىڭ مۈرىسىنى ھەمراھىنىڭ مۈرىسىگە، تىزىنى ھەمراھىنىڭ تىزىغا، ئوشۇقىنى ھەمراھىنىڭ ئوشۇقىغا چاپلاپ تۇرغانلىقىنى كۆردۈم.»

*** نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش ئەرلەرگە ۋاجىپتۇر.** سەپەردىمۇ ئىمكان قەدەر جامائەت بولۇپ ئوقۇش كېرەك. جامائەتنى تاشلىغان ياكى ئۇنىڭغا سەل قارىغان كىشىگە نەسىھەت قىلىش ۋە تەنبىھ بېرىش كېرەك. نامازنى جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش مۆئمىنلەرنىڭ ئالامىتىدۇر، جامائەتتىن قېلىش مۇناپىقلارنىڭ ئالامىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېنىڭ جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، مەن ھەقىقەتەن بىراۋلارنى ئوتۇن يىغىشقا بۇيرۇشنى، ئوتۇن يىغىلىپ بولغاندا، ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇشنى، نامازغا ئەزان ئېيتىلىپ بولغاندا، بىر ئادەمنى جامائەتكە ئىمام بولۇشقا بۇيرۇشنى، ئاندىن ئۆزەم نامازغا كەلمىگەن ئەرلەرنىڭ ئۆيلىرىگە بېرىپ، ئۇلارغا ئۆيلىرى بىلەن قوشۇپ ئوت قويۇۋېتىشنى نىيەت قىلىپ كەتتىم.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

# زاكات

**زاكاتنىڭ تۈرلىرى:** مۇنداق تۆت تۈرلۈك نەرسىدە زاكات بېرىش پەرز بولىدۇ: بىرىنچى، تۆگە، كالا ۋە قوي ـ ئۆچكە قاتارلىق يايلاق ھايۋانلىرى (يەنى ئۆيدە بېقىلماستىن، تاغلاردا، جاڭگاللاردا ۋە چۆللەردە بېقىلغان ھايۋانلار). ئىككىنچى، زېمىندىن چىققان ئاشلىق دان ۋە مېۋە ـ چىۋە. ئۈچىنچى، پۇل. تۆتىنچى، تىجارەت ماللىرى.

**زاكاتنىڭ پەرز بولۇش شەرتلىرى:** زاكات پەقەت مۇنداق بەش تۈرلۈك شەرت ھازىرلانغاندا ئاندىن پەرز بولىدۇ: بىرىنچى، ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولۇش. ئىككىنچى، ھۆر كىشى بولۇش. ئۈچىنچى، زاكىتىنى ئايرىماقچى بولغان نەرسە نىسابقا (يەنى زاكات بېرىشكە لايىق ئۆلچەمگە) يەتكەن بولۇش. تۆتىنچى، تولۇق ئىگىدارچىلىق قىلغان بولۇش. بەشىنچى، يەردىن چىققان ئاشلىق، دان ۋە مېۋە ـ چىۋىدىن باشقا نەرسىلەرگە نىسابىغا يەتكەندىن تارتىپ تولۇق بىر يىل ئۆتكەن بولۇش.

**زاكات ئايرىشقا تېگىشلىك ھايۋانلار:** ئۇ ھايۋانلار تۆگە، كالا ۋە قوي ـ ئۆچكىدىن ئىبارەت ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇ ھايۋانلاردا چوقۇم مۇنداق ئىككى شەرت تېپىلىشى كېرەك: 1 ـ بىر يىل ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ ۋاقىت يايلاقتا بېقىلىشى كېرەك. 2 ـ ئىشلىتىش ئۈچۈن ئەمەس، سۈتىدىن پايدىلىنىش ۋە نەسىل قالدۇرۇش ئۈچۈن بېقىلغان بولۇشى كېرەك. ئەمما تىجارەت ئۈچۈن بولسا، ئۇنىڭ زاكىتى تىجارەت مېلىنىڭ زاكىتىدىن ئايرىلىدۇ.

**تۆگىنىڭ زاكىتى تۆۋەندىكى سان بويىچە ئايرىلىدۇ:**

| سانى | 4 ـ 1 | 9 ـ 5 | 14 ـ 10 | 19 ـ 15 | 24 ـ 20 | 35 ـ 25 | 45 ـ 36 | 60 ـ 46 | 75 ـ 61 | 90 ـ 76 | 120 ـ 91 |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| زاكىتى | زاكات يوق | بىر قوي | ئىككى قوي | ئۈچ قوي | تۆت قوي | بىر يىللىق چىشى تۆگە | ئىككى يىللىق چىشى تۆگە | ئۈچ يىللىق چىشى تۆگە | تۆت يىللىق چىشى تۆگە | ئىككى يىللىق ئىككى چىشى تۆگە | ئۈچ يىللىق ئىككى تۆگە |

تۆگىنىڭ سانى 120 دىن ئېشىپ كەتسە، ھەر 40 تۆگىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئىككى يىللىق بىر چىشى تۆگە بېرىلىدۇ، ھەر 50 تۆگىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئۈچ يىللىق بىر چىشى تۆگە بېرىلىدۇ.

**كالىنىڭ زاكىتى تۆۋەندىكى سان بويىچە ئايرىلىدۇ:**

| سان | 29 ـ 1 | 39 ـ 30 | 59 ـ 40 |
|---|---|---|---|
| زاكىتى | زاكات يوق | بىر يىللىق ئەركەك ياكى چىشى موزاي | ئىككى يىللىق توپاق ياكى غۇنىجىن |

كالىنىڭ سانى 60 كە يەتسە ياكى ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە، ھەر 30 كالىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن بىر يىللىق بولغان بىر ئەركەك ياكى چىشى موزاي بېرىلىدۇ. ھەر 40 كالىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئىككى يىللىق بىر توپاق ياكى غۇنىجىن بېرىلىدۇ.

قوينىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئالتە ئايدىن ئاشقان چىشى قوي بېرىش كېرەك، ئۇ «تۇل» دەپ ئاتىلىدۇ. ئۆچكىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن بىر يىل توشقان چىشى ئۆچكە بېرىش كېرەك، ئۇ «چىۋىچ» دەپ ئاتىلىدۇ.

**قوي ۋە ئۆچكىلەرنىڭ زاكىتى تۆۋەندىكى سان بويىچە ئايرىلىدۇ:**

| سان | 39 ـ 1 | 120 ـ 40 | 200 ـ 121 | 399 ـ 201 |
|---|---|---|---|---|
| زاكىتى | زاكات يوق | بىر قوي | ئىككى قوي | ئۈچ قوي |

ئەگەر قوي ۋە ئۆچكىنىڭ سانى 400 گە يەتسە ۋە ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە، ھەر يۈزگە بىر قوي ھېسابلاپ بېرىدۇ.

قوي ۋە ئۆچكىنىڭ زاكىتى ئۈچۈن تېكە، قېرى ساغلىق ياكى قېرى ئۆچكە، بىر كۆزى قارىغۇ قوي ۋە ئۆچكە، قوزا ـ ئوغلاقنى بېقىۋاتقان ساغلىق ياكى ئۆچكە، بوغاز ساغلىق ياكى ئۆچكە بېرىشكە، شۇنداقلا زاكاتقا بەرمەكچى بولغان قوي ياكى ئۆچكىنى قىممىتىگە سۇندۇرۇپ پۇل بېرىشكە بولمايدۇ.

**زېمىندىن چىققان ئاشلىق دان ۋە مېۋە ـ چىۋىنىڭ زاكىتى:** ئۆسۈملۈكلەردىن چىققان ئاشلىق دان ۋە مېۋە ـ چىۋىلەرگە زاكات بېرىش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ مۇنداق ئۈچ شەرتى بار : 1 ـ ئۆسۈملۈكنىڭ ھوسۇلى ئاشلىق

دانىدىن ئارپا ۋە بۇغدايغا ئوخشاش، مېۋە - چېۋىلەردىن ئۈزۈم ۋە خورمىغا ئوخشاش چارەكلىگىلى ۋە ساقلىغىلى بولىدىغان بولۇشى شەرت. ئەمما كۆكتات، ئوتياش ۋە باشقىلارغا ئوخشاش چارەكلىگىلى ۋە ساقلىغىلى بولمايدىغان نەرسىلەرگە زاكات كەلمەيدۇ. 2 - نىسابقا (زاكات ئۆلچىمىگە) يەتكەن بولۇشى شەرت. ئۇنىڭ نىسابى 653 كىلوگىرام ۋە شۇنىڭدىن كۆپ بولسا بولىدۇ. 3- ئۆسۈملۈكنىڭ ھوسۇللىرىغا زاكات بېرىش پەرز بولغان ۋاقىتتا ئىگىدارچىلىق قىلغان بولۇش شەرت. ئۇنىڭ پەرز بولۇش ۋاقتى پىشىپ تەييار بولغان ۋاقىتتۇر. مېۋە - چېۋىلەر بولسا، قىزارغان ياكى سارغايغان چاغدا، ئاشلىق - زىرائەت بولسا، دېنى قاتقان چاغدا پىشقان ھېسابلىنىدۇ.

يامغۇر ۋە دەريا سۇلىرى بىلەن سۇغارغانغا ئوخشاش، كۆلپەتسىز سۇغۇرۇلغان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھوسۇللىرىغا ئۆشرە بېرىش يەنى ئوندىن بىرىنى (10%) بېرىش پەرز بولىدۇ. ئەگەر قۇدۇق ۋە شۇنىڭدەك جايدىن سۇ تارتىپ سۇغارغانغا ئوخشاش كۆلپەت ۋە جاپا - مۇشەققەت بىلەن سۇغۇرۇلغان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھوسۇللىرىغا ئۆشرىنىڭ يېرىمىنى (5%) بېرىش پەرز بولىدۇ. يىلنىڭ بىر قىسىم ۋاقىتلىرىدا كۆلپەت بىلەن، قالغان قىسمىدا كۆلپەتسىز سۇغارغان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھوسۇللىرىغا كەلسەك، ئۇ، كۆپ بولغان قىسمىغا قارىتا بولىدۇ. شۇڭا ئۇ جاپا - مۇشەققەت تارتقان ياكى تارتمىغان كۈنلەرنىڭ نىسبىتى بويىچە ھېسابلانسا بولىدۇ.

**پۇلنىڭ زاكىتى:** پۇل ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، 1 - ئالتۇندۇر. ئالتۇن 85 گىرامغا يەتمىگىچە زاكات كەلمەيدۇ. 2 - كۈمۈشتۇر. كۈمۈش 595 گىرامغا يەتمىگىچە زاكات كەلمەيدۇ. بېسىلغان پۇللارنىڭ قىممىتى زاكات بېرىدىغان چاغدا ئالتۇن ۋە كۈمۈشنىڭ ئەڭ تۆۋەن نىسابىغا يەتمىگىچە زاكات كەلمەيدۇ. پۇلنىڭ زاكات مىقدارى 40 تىن بىرى (2,5%) دۇر.

دۇرۇس بولغان رەۋىشتە ئىشلىتىش ئۈچۈن تەييارلانغان زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ. ئەمما ئىجارىگە بېرىش ياكى ساقلاپ قويۇش ئۈچۈن تەييارلانغان زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كېلىدۇ.

ئاياللارنىڭ ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن ئۈرپ - ئادەتكە ئايلىنىپ كەتكەن ھەرقانداق زىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلىتىشى دۇرۇس بولىدۇ. شۇنداقلا، قاچىلارغا ئاز مىقداردا كۈمۈش ئىشلىتىش دۇرۇس بولىدۇ. ئەرلەرنىڭ كۈمۈش ئۈزۈك، كۈمۈش كۆزئەينەك ۋە شۇنىڭدەك كىچىك نەرسىلەرنى ئىشلىتىشى دۇرۇس بولىدۇ. ئەمما ئالتۇننى قاچىلارغا ئىشلىتىش ھارام بولىدۇ. ئەرلەرنىڭ ئاياللارغا ئوخشىۋالماستىن ئالتۇندىن ئاز مىقداردا باشقا نەرسىگە چاپلاپ ئىشلىتىشى دۇرۇس بولىدۇ. مەسىلەن، كىيىمنىڭ تۈگمىسىگە، چىشنىڭ چېتىلىشىغا ئوخشاش.

پۇل - مېلى ئاۋۇپ ۋە كېمىيىپ تۇرىدىغان، قولىدىكى ھەممە مەبلەغىنىڭ بىر يىل توشۇشىنى ھېسابلىشى قىيىن بولۇپ قالغان ئادەم ئۇنىڭ زاكىتىنى ئۆزى يىلنىڭ زاكات بېرىشكە بەلگىلىگەن كۈنىدە بېرىدۇ. ئۇ بۇ كۈندە قولىدا قانچىلىك پۇل - مال بارلىقىغا قارايدۇ، گەرچە قولىدىكى بىر قىسىم پۇل - مېلىغا تېخى يىل توشمىغان بولسىمۇ، شۇ كۈندىكى ئومۇمىي مەبلەغ بويىچە 40 تىن بىرىنى يەنى (2,5%) نى زاكاتقا ئايرىيدۇ.

مائاشى بار ياكى ئۆي ۋە زېمىنىغا ئوخشاش ئىجارە كىرىمى بار ئادەم مائاشىنى ياكى ئىجارە كىرىمىنى تېجەپ قالالمىسا، گەرچە ئۇ كۆپ بولسىمۇ، زاكات كەلمەيدۇ. تېجەپ قالالىسا، يىل توشقاندا تېجەپ قالغان پۇلغا زاكات بېرىدۇ. ئەگەر يىلنى ھېسابلاش قىيىن بولۇپ قالسا، خۇددى يۇقىرىدىكىگە ئوخشاشلا يىلنىڭ مەلۇم بىر كۈنىنى زاكات ئۈچۈن بەلگىلەيدۇ.

**قەرزنىڭ زاكىتى:** كىمنىڭ بىرەر بايدا ئېلىش ئىمكانى بار قەرزى ياكى مېلى بولسا، ئۇنى ئالغاندىن كېيىن ئۆتۈپ كەتكەن يىللار ئۈچۈن، گەرچە نۇرغۇن يىللار ئۆتۈپ كەتكەن بولسىمۇ، زاكات بېرىدۇ. ئېلىش قىيىن بولغان قەرزگە، مەسىلەن، ئىقتىسادى جەھەتتىن ۋەيران بولۇپ كەتكەن ئادەمدىكىگە ئوخشاش قەرزگە زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇ، ئۇ پۇلنى ئىشلىتىش ئىمكانىغا ئىگە بولالمايدۇ.

**تىجارەت ماللىرىنىڭ زاكىتى:** تىجارەت ماللىرىدا مۇنداق تۆت شەرت تېپىلغاندىلا ئاندىن زاكات كېلىدۇ: 1 - شۇ مالغا ئىگە بولۇش. 2 - شۇ مال بىلەن تىجارەت قىلىشنى نىيەت قىلىش. 3 - شۇ مالنىڭ قىممىتى نىسابقا يەتكەن بولۇش. ئۇ ئالتۇن ياكى كۈمۈشنىڭ ئەڭ تۆۋەن نىسابى بويىچە ھېسابلىنىدۇ. 4 - بىر يىل ئۆتكەن بولۇش. ئەگەر تىجارەت ماللىرىدا مۇشۇ شەرتلەر تېپىلسا، زاكات ئۇنىڭ قىممىتى بويىچە ھېسابلاپ بېرىلىدۇ. ئەگەر تىجارەتچىدە بىرئاز ئالتۇن، بىرئاز كۈمۈش ۋە بىرئاز پۇل بولسا، نىسابىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن

ئۇلارنى قوشۇپ تىجارەت مېلىنىڭ قىممىتىگە سۇندۇرىدۇ. كىيىم ـ كېچەك، ئۆي، ماشىنا ۋە شۇنىڭدەك تىجارەت ماللىرىنى ئىشلىتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، زاكات كەلمەيدۇ. كېيىن ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلىشنى نىيەت قىلغان بولسا، يېڭىدىن بىر يىل توشقاندا زاكات كېلىدۇ.[1]

**سەدىقە فىتىر:** سەدىقە فىتىر ھېيت كۈنى ئۆزىنىڭ ۋە ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ ئوزۇقلىقىدىن ئارتۇق مالغا ئىگە بولغان پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا ۋاجىپتۇر. ئۇنىڭ مىقدارى بىر شەخس ئۈچۈن، مەيلى ئۇ ئەر بولسۇن ياكى ئايال بولسۇن، شۇ يۇرتنىڭ يېمەكلىكىدىن ئىككى كىلو ئىككى يۈز ئەللىك گىرام (2250g) يېمەكلىكتۇر. كىمنىڭ تەمىناتى ئۈستىگە يۈكلەنگەن بولسا، ئەتە ھېيت دېگەن كۈنى تەمىناتى ئۈستىگە يۈكلەنگەن كىشىنىڭ تەمىناتىدىن ئارتۇق مالغا ئىگە بولغان تەقدىردە ئۇنىڭ سەدىقە فىترىنى بېرىش شۇ ئادەمگە لازىم بولىدۇ. سەدىقە فىترنى ھېيت كۈنى ھېيت نامىزىدىن بۇرۇن بېرىش مۇستەھەبتۇر، ھېيت نامىزىدىن كېيىنگە قالدۇرۇش دۇرۇس ئەمەس. ھېيتتىن بىر كۈن ياكى ئىككى كۈن بۇرۇن بېرىش دۇرۇس بولىدۇ. كۆپ ئادەمنىڭ سەدىقە فىترىنى بىر ئادەمگە بەرسىمۇ، بىر ئادەمنىڭ سەدىقە فىترىنى كۆپ ئادەمگە بەرسىمۇ دۇرۇس بولىدۇ.

**زاكاتنى ئايرىش:** زاكاتنى ۋاقتى كەلگەندە دەرھال ئايرىش ۋاجىپ بولىدۇ. كىچىك بالىنىڭ ۋە ساراڭنىڭ زاكىتىنى ئۇ ئىككىسىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى ئايرىيدۇ. زاكاتنى ئاشكارا بېرىش ۋە ئۇنى ئىگىسى ئۆز قولى بىلەن ئايرىش سۈننەتتۇر. ئىبادەتكە تەكلىپ قىلىنغۇچىنىڭ زاكاتنى ئايرىشى ئۈچۈن نىيەت قىلىشى شەرت قىلىنىدۇ. زاكاتنى سەدىقە نىيىتى بىلەن شەرتسىز بەرسە، مېلىنىڭ ھەممىنى بېرىۋەتكەن تەقدىردىمۇ زاكىتىغا ھېساب بولمايدۇ. پۈتۈن مېلىنىڭ زاكىتىنى ئۆز يۇرتىنىڭ كەمبەغەللىرىگە بېرىش ئەۋزەلدۇر، باشقا يۇرتلارغا ئېلىپ بېرىپ بېرىش پايدىلىق بولسا، دۇرۇس بولىدۇ. ئەگەر نىساب تولغان بولسا، ئىككى يىللىق زاكاتنى بالدۇر بېرىش توغرا ۋە دۇرۇس بولىدۇ.

**زاكات بېرىلىشكە تېگىشلىك كىشىلەر:** ئۇلار تۆۋەندىكى سەككىز تۈرلۈك كىشىلەردۇر: 1 ـ پېقىرلەر. 2 ـ مىسكىنلەر. 3 ـ زاكات خادىملىرى. 4 ـ دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغان كىشىلەر. 5 ـ ئازاد قىلىشقا تېگىشلىك قۇللار. 6 ـ قەرزدارلار. 7 ـ الله يولىدا ئىشلەتكۈچىلەر. 8 ـ سەپەر ئۈستىدە بولۇپ، تەمىناتى تۈگەپ كەتكەنلەر. زاكات خادىملىرىدىن باشقا ھەممە كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ ئېھتىياجىغا چۇشلۇق زاكات بېرىلىدۇ. ئەمما زاكات خادىملىرىغا گەرچە ئۇلار باي بولغان تەقدىردىمۇ پەقەت ئىش ھەققى بېرىلىدۇ. ئەگەر خاۋارىجلار ۋە دۆلەتكە قارشى چىققۇچىلار يۇرتنى بېسىۋالغان تەقدىردە زاكاتنى ئۇلارغا بېرىش دۇرۇس بولىدۇ. ھاكىم زاكاتنى بېسىم بىلەن ياكى ئىختىيارى ئېلىۋالغان بولسا، ئۇنى ئادىللىق بىلەن ئالسۇن ياكى زۇلۇم بىلەن ئالسۇن، زاكىتىغا ھېساب بولىدۇ.

زاكاتنى كاپىرغا، قۇلغا، بايغا، تەمىناتىنى بېرىش تېگىشلىك بولغان كىشىلەرگە ۋە ھاشىم جەمەتىگە بېرىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئەگەر زاكاتنى زاكات بېرىلىشكە تېگىشلىك بولمىغان كىشىلەرگە بىلمەستىن بېرىۋەتكەن بولۇپ، كېيىن ئۇنى بىلسە، زاكىتى ھېساب بولمايدۇ.(كاپىرغا ئوخشاش) پەقەت بىراۋنى كەمبەغەل دەپ ئويلاپ ئۇنىڭغا زاكىتىنى بەرگەن بولسا، ئاندىن ئۇنىڭ بايلىقى ئاشكارا بولسا، زاكىتى ھېساب بولىۋېرىدۇ.

نەپلە سەدىقە بېرىش: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۇئمىنگە ئۇ ئۆلگەندىن كېيىنمۇ ساۋابى يېتىپ تۇرىدىغان ئەمەللىرى ۋە ياخشىلىقلىرى شۇكى، ئۇ ئۆگەتكەن ۋە تارقاتقان ئىلىم، ئۇ تەربىيەلەپ قويغان ياخشى پەرزەنت، ئۇ مىراس قالدۇرغان قۇرئان، ئۇ سالدۇرغان مەسجىد، ئۇ سالدۇرۇپ قويغان مۇساپىرخانا، ئۇ چاپتۇرغان ئۆستەڭ، ئۇ ساغلام ۋە ھايات چېغىدا مېلىدىن ئايرىغان سەدىقە، مانا بۇلارنىڭ ساۋابى ئۇ ئۆلگەندىن كېيىنمۇ يېتىپ تۇرىدۇ.» [ئىمام ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان]

---

1 تىجارەت ماللىرىنىڭ نىسابى 85 گىرام ئالتۇننىڭ قىممىتى ياكى 595 گىرام كۈمۈشنىڭ قىممىتى بويىچە ھېسابلىنىدۇ. تىجارەت ماللىرىدىن زاكات بەرگۈچى زاكات بەرگەن ۋاقىتتا ئالتۇن ياكى كۈمۈشنىڭ ئەڭ تۆۋەن نىسابى بويىچە ھېسابلاپ بېرىدۇ.

# روزا تۇتۇش

ئاقىل، بالاغەتكە يەتكەن، روزا تۇتۇشقا قادىر بولالايدىغان، ھەيزدار ۋە نىفاسدار بولمىغان ھەرقانداق مۇسۇلمانغا رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتۇش پەرزدۇر. روزا تۇتسا، چىدىيالىغۇدەك كىچىك بالىنىمۇ روزا تۇتۇشقا ئادەتلەندۈرۈش ئۈچۈن روزا تۇتۇشقا بۇيرۇيدۇ. رامىزان ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى مۇنداق ئىككى ئىش بىلەن بىلىنىدۇ: 1 ـ ئىبادەتكە تەكلىپ قىلىنغان، ئادالەتپەرۋەر بىر مۇسۇلماننىڭ، گەرچە ئۇ ئايال بولسىمۇ، رامىزان ئېيىنى كۆرگەنلىكى بىلەن گۇۋاھلىق بېرىشى. 2 ـ شەئبان ئېيىنى 30 كۈن قىلىپ تولدۇرۇش. روزا تاڭ يورىغاندىن باشلاپ كۈن ئولتۇرغۇچە پەرزدۇر. پەرز روزىدا چوقۇم بامداتتىن ئىلگىرى نىيەت قىلىش كېرەك.

**روزىنى بۇزىدىغان ئامىللار:** 1 ـ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش. روزىنى بۇنىڭ بىلەن بۇزغان ئادەم شۇ كۈننىڭ قازاسىنى قىلىشى ۋە كەففارەت بېرىشى كېرەك. كەففارەت ئۈچۈن بىر قۇل ئازاد قىلىدۇ، قۇل تاپالمىغان كىشى ئىككى ئاي ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتىدۇ، بۇنى قىلالمايدىغان كىشى 60 مىسكىنگە بىر ۋاخ تويغىدەك تاماق بېرىدۇ، بۇنىمۇ تاپالمىغان كىشىگە ھېچ نەرسە كەلمەيدۇ. 2 ـ سۆيۈش ياكى ئايالىنى تۇتۇش ۋەياكى زەكىرىنى ئويناش سەۋەبى بىلەن مەنىي چىقىرىش. ئۆزلىكىدىن ئېھتىلام بولۇپ قالغان كىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلمايدۇ. 3 ـ قەستەن يەپ ـ ئىچىش. ئەگەر ئۇنتۇپ قېلىپ يەپ ـ ئىچىپ سالسا، روزىسى بۇزۇلمايدۇ. 4 ـ قان ئالدۇرۇۋېتىش(بۇ يەردە ھىجامە كۆزدە تۇتۇلىدۇ) ياكى ئىئانە قىلىش سەۋەبىدىن قان ئېلىش. ئەگەر قان تەكشۈرۈش ئۈچۈن ئازراق قان ئالسا ياكى جاراھەتلەنگەن ۋە بۇرۇن قانىغانغا ئوخشاش ئۆزلىكىدىن قان چىقىپ كەتسە، روزا بۇزۇلمايدۇ. 5 ـ قەستەن قۇسۇش. (2 ـ دىن 5 ـ ئامىلغىچە روزىسى بۇزۇلغانلار ئۈچۈن بىر كۈنگە بىر كۈن قازا روزا تۇتۇش توغرا كېلىدۇ.)

چاڭ ـ توزاڭ كېكىرتەكىگە كىرىپ كەتسە، ئېغىزغا ياكى بۇرۇنغا سۇ ئالغاندا كېكىرتەكىگە سۇ يېتىپ قالسا، شەھۋەتنى ئويلاپ مەنىي چىقىپ كەتسە، ئېھتىلام بولسا، قان چىقىپ كەتسە ياكى قەستەنلىك بولماستىن قۇسۇپ سالسا، روزىسى بۇزۇلمايدۇ.

كىمكى كېچە دەپ ئويلاپ سوھۇرلۇق يېگەن بولۇپ، كېيىن تاڭ ئېتىپ كەتكەنلىكى مەلۇم بولسا، شۇ كۈننىڭ قازاسىنى قىلىدۇ. كىمكى تاڭ يورۇپ قالدىمىكىن دەپ ئىككىلەنگەن ھالدا كېچىدە سەھەرلىك يېگەن بولسا، روزىسى بۇزۇلمايدۇ. ئەگەر كۈن ئولتۇرغانلىقىدا شەكلىنىپ قېلىپ كۈن ئولتۇرماستىن ئىغىز ئاچقان بولسا، شۇ كۈننىڭ قازاسىنى قىلىدۇ.

**روزا تۇتمىغۇچىلارنىڭ ھۆكۈملىرى:** رامىزاندا ئۆزرىسىز روزا تۇتماسلىق ھارامدۇر. ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئايالنىڭ، شۇنداقلا بىرەر مەسۇم كىشىنى ھالاكەتتىن قۇتۇلدۇرۇشقا موھتاج بولغان كىشىنىڭ روزا تۇتماسلىقى ۋاجىپتۇر. نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇيدىغان مۇساپىرغا سەپەردە قىيىلىنىپ قالىدىغان ئەھۋال بولسا، روزا تۇتماسلىقى سۈننەتتۇر. شۇنداقلا، كېسەلنىڭ ئېغىرلىشىپ كېتىشىدىن قورققان كېسەلنىڭمۇ روزا تۇتماسلىقى سۈننەتتۇر. مۇقىم ئادەم كۈندۈزى سەپەرگە چىقسا، ھامىلدار ياكى بالا ئېمىتىۋاتقان ئايال ئۆزىگە ياكى بالىغا زىيان يېتىپ قېلىشتىن ئەنسىرىسە، روزا تۇتماسلىقى دۇرۇستۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسى شۇ كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ. ھامىلدار ۋە بالا ئېمىتىۋاتقان ئايال بالىغا زىيان يېتىپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ روزا تۇتمىغان بولسا، شۇ كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلغاندىن سىرت، يەنە ھەر كۈنلىكى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تاماق بېرىدۇ.

قېرىلىق ياكى ساقايماس كېسەل سەۋەبىدىن روزا تۇتالمىسا، ھەر كۈنى بىر مىسكىنگە تاماق بېرىدۇ، ئۇنىڭغا قازا كەلمەيدۇ.

كىمكى ئۆزرىسى سەۋەبىدىن قازا روزىنى كېچىكتۈرگەن بولۇپ، يەنە بىر رامىزان كىرىپ كەتسە، ئۇنىڭغا پەقەت قازا كېلىدۇ. ئۆزرە بولماستىن، يەنە بىر رامىزان كىرىپ كەتسە، قازاسىنى قىلىش بىلەن بىرگە ھەر كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تاماق بېرىدۇ. ئۆزرىسى سەۋەبىدىن قازاسىنى قىلالماي ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسە كەلمەيدۇ. ئەگەر قازاسىنى ئۆزرىسىز تۇتماي ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ۋارىسلىرى ھەر كۈنى

ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تاماق بېرىدۇ. رامىزاننىڭ قازاسىغا ۋە ئاتاپ نەزىر قىلغان روزىغا سەل قاراپ تۇتماي ياكى ئىبادەت ئۈچۈن ئاتىغان ھەرقانداق نەزىرنى ئادا قىلماي ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنى ۋارىسلىرىنىڭ ئادا قىلىشى سۈننەتتۇر.

كىمكى بىرەر ئۆزرە سەۋەبىدىن رامىزاننىڭ روزىسىنى تۇتمىغان بولۇپ، كۈندۈزى ئۆزرىسى تۈگەپ قالسا، شۇ ۋاقىتتىن باشلاپ روزىغا نىيەت قىلىدۇ. ئەگەر كاپىر مۇسۇلمان بولغان، ياكى ھەيزدار ئايال پاكلانغان، ياكى كېسەل ساقىيىپ قالغان، ياكى مۇساپىر ئۆيىگە يېتىپ كەلگەن، ياكى كىچىك بالا بالاغەتكە يەتكەن، ياكى ساراڭ كۈندۈزى ئەقلىگە كېلىپ قالغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى روزا تۇتمىغان بولسا، كۈننىڭ قالغىنىدا روزىغا نىيەت قىلغان بولسىمۇ، قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ. رامىزاندا روزا تۇتماسلىق دۇرۇس بولغان كىشىلەرنىڭ شۇ كۈنلەردە باشقا روزىلارنى تۇتۇشى دۇرۇس بولمايدۇ.

**نەپلە روزا:** نەپلە روزىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن روزا تۇتماسلىقتۇر. ئاندىن قالسا، دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇشتۇر. ئاندىن قالسا، ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشتۇر، بۇ روزىنى قەمەرى ئاي ھېسابىدا ئاينىڭ كېچىلەر كۈنلىرى (يەنى ئاينىڭ 13 ـ، 14 ـ ۋە 15 ـ كۈنلىرى) تۇتۇش ئەۋزەلدۇر. مۇھەررەم ۋە شەئبان ئايلىرىنىڭ كۆپ قىسمىدا، ئاشۇرا كۈنى، ئەرەفات كۈنى ۋە شەۋۋال ئېيىدىن ئالتە كۈن روزا تۇتۇش سۈننەتتۇر. يالغۇز رەجەب ئېيىدا (يەنى باشقا ئايلاردا پەقەت روزا تۇتماستىن)، يالغۇز جۈمە ۋە شەنبە كۈنى، شەك بولۇپ قالغان كۈندە يەنى شەئبان ئېيىنىڭ 30 ـ كۈنى روزا تۇتۇش مەكروھتۇر. روزا ھېيت كۈنى، قۇربان ھېيت كۈنى، تەشرىق كۈنلىرى روزا تۇتۇش ھارامدۇر. پەقەت بەھرىمەن بولۇش ھەججىنى قىلغان ياكى قىران ھەججىنى قىلغان ئادەم خاتالاشقانلىق سەۋەبىدىن تۇتىدىغان روزا بۇنىڭدىن مۇستەسنا.

**ئەسكەرتىشلەر:**

* جۇنۇبقا ئوخشاش غۇسلى قىلىشقا تېگىشلىك كىشى، تاڭ يورۇشتىن ئىلگىرى پاكلانغان ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئايال يۇيۇنۇشنى بامدات نامىزىنىڭ ئەزىنىدىن كېيىنكى ۋاقىتقا كېچىكتۈرۈپ، سوھۇرلۇقنى ئەزاندىن بۇرۇن يېسە، روزا دۇرۇس بولىدۇ.

* خوتۇن كىشى ئۆزىگە زىيان يېتىپ قېلىشىدىن ئەمىن بولغان تەقدىردە رامىزاندا مۇسۇلمانلارنىڭ تائەت ـ ئىبادەتلىرىگە ئورتاقلىشىش نىيىتىدە دورا ئىشلىتىپ ھەيزنى كېچىكتۈرسە، دۇرۇس بولىدۇ.

* روزىدار سىرتقا چىقارمىغان تۈكۈرۈك، بەلغەم قاتارلىقلارنى يۇتۇپ سالسا روزىغا تەسىر يەتكۈزمەيدۇ.

* پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئىپتار قىلىشقا ئالدىرىغان، سوھۇرلۇقنى كېچىكتۈرۈپ يېگەن ئۈممىتىم ھەمىشە ياخشىلىق ئۈستىدە بولغان بولىدۇ.» [ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دەيدۇ: «مۇسۇلمانلار ئىپتارنى ئالدىراپ قىلىدىكەن، دىن ھەمىشە غەلىبە ئۈستىدە بولغان بولىدۇ، چۈنكى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار ئىپتارنى كېچىكتۈرىدۇ.» [ئىمام ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان]

* ئىپتار قىلغاندا دۇئا قىلىش مۇستەھەبتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، روزىدارنىڭ ئىپتار ۋاقتىدا قىلغان دۇئاسى رەت قىلىنمايدۇ.» [ئىمام ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان] ئىپتار ۋاقتىدا قىلىدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان دۇئالاردىن بىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئۇسسۇزلۇق كەتتى، تومۇرلار يۆللەندى. الله خالىسا، ئەجىر قولغا كەلدى.» [ئىمام ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان]

* ھۆل خورمىدا، ئەگەر ھۆل خورما تېپىلمىسا، قۇرۇتۇلغان خورمىدا، ئەگەر ئۇمۇ تېپىلمىسا، سۇدا ئىپتار قىلىش سۈننەتتۇر.

* روزىدار روزا تۇتقان ۋاقىتتا ئىختىلاپىنىڭ ئىچىگە كىرىپ قالماسلىق ئۈچۈن سۈرمە تارتىشتىن، كۆزگە ياكى قۇلاققا سۇيۇق دورا تېمىتىشتىن يىراق تۇرۇشى كېرەك. ئەگەر دورا قىلىش ئۈچۈن موھتاج بولۇپ قالسا، ھېچقىسى يوق، گەرچە دورىنىڭ تەمى كېكىردەككە يېتىپ بارسىمۇ، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلمايدۇ.

* توغرا قاراشقا ئاساسلانغاندا، روزىنىڭ پۈتۈن ۋاقىتلىرىدا مىسۋاك ئىشلىتىش سۈننەت بولۇپ، ئۇنىڭ ھېچقانداق زىيىنى يوق.

* روزىدارنىڭ غەيۋەت، چېقىمچىلىق، يالغانچىلىق ۋە شۇنىڭدەك ناچار ئىللەتلەرنى تاشلىشى ۋاجىپتۇر. ئەگەر بىرى ئۇنى تىللىسا ياكى بىرى بىلەن تىللىشىپ قالسا: «مەن روزىدار» دېسۇن. تىلىنى ۋە باشقا ئەزالىرىنى گۇناھلاردىن ساقلىغاندىلا ئاندىن روزىنى ساقلىغىلى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «كىمكى يالغان سۆزنى ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشنى تەرك ئەتمىسە ئۇنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكىنى تەرك ئېتىشىگە الله نىڭ ھېچ ئېھتىياجى يوق.» [ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان]

* بىراۋ تەرىپىدىن تاماققا چاقىرىلغان كىشىنىڭ روزىدار بولغان تەقدىردە، تاماققا چاقىرغۇچىغا دۇئا قىلىشى، روزىدار بولمىغان تەقدىردە ئۇنىڭ تامىقىنى يېيىشى سۈننەتتۇر.

* شەبى قەدىر كېچىسى يىل ئىچىدىكى ئەڭ ياخشى كېچىدۇر. ئۇ كېچىگە يولۇقۇش رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىغا خاس قىلىنغان بولۇپ، 27 ـ كېچىسى بەكرەك تەكىتلەنگەن. شۇ كېچىدە قىلىنغان ياخشى ئەمەل مىڭ ئايدا قىلىنغان ياخشى ئەمەلدىنمۇ ياخشىدۇر. ئۇنىڭ مۇنداق ئالامەتلىرى بار: شۇ كۈنى سەھەردە كۈن ئاق، لېكىن قانتىق نۇر چاچمىغان ھالەتتە چىقىدۇ، ھاۋا مۆتىدىل بولىدۇ. مۇسۇلمان ئۇنىڭغا ئۆزى بىلمەستىن يولۇقۇشى مۇمكىن. شۇڭا رامىزاندا، بولۇپمۇ، ئاخىرقى ئونىدا تىرىشىپ ئىبادەت قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ. ھېچبىر كېچىنى قىيامىسىز ئۆتكۈزىۋەتمەسلىك ئۈچۈن ھېرىسمەن بولۇش لازىم. ئەگەر تەراۋىھ نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، كېچىنى قىيام بىلەن ئۆتكۈزگەنلىكىنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئىمام تەراۋىھ نامىزىنى تولۇق ئوقۇپ بولغىچە قايتىپ كەتمەسلىكى كېرەك.

* كىمكى نەپلە روزا تۇتسا، ئۇنى تاماملاش سۈننەتتۇر، ۋاجىپ ئەمەس. ئەگەر ئۇنى قەستەن بۇزىۋەتسە، ھېچقىسى يوق، قازاسىنى قىلىش كەتمەيدۇ.

**ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش:** ئاقىل مۇسۇلماننىڭ تائەت ـ ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن مەسجىدنى لازىم تۇتۇشى ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش دەپ ئاتىلىدۇ. ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىنىڭ غۇسلى قىلىشنى ۋاجىپ قىلىپ قويىدىغان تاھارەتسىزلىكتىن پاك بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ. ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچى تاماق يېيىش، ھاجەت قىلىش، ۋاجىپ غۇسلىنى قىلىش قاتارلىقلاردەك چوقۇم قىلمىسا بولمايدىغان ئىش بولمىسا، سىرتقا چىقمايدۇ. ئۇنىڭ ھاجەتسىز سىرتقا چىقىشى پۈتۈن ئۆلىمالارنىڭ بىردەك قارىشىدا ئېتىكاپنى بۇزىدۇ. رامىزاندا ھەر دائىم ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش سۈننەتتۇر. بولۇپمۇ، ئاخىرقى ئونىدا ئولتۇرۇش تېخىمۇ تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر. ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشنىڭ ئەڭ ئاز مۇددىتى بىر سائەتتۇر، ئەڭ ئاز دېگەندە بىر كېچە ـ كۈندۈزدىن كەم بولماسلىقى مۇستەھەبتۇر. خوتۇن كىشى پەقەت ئېرىنىڭ رۇخسىتى بولغاندىلا ئاندىن ئېتىكاپتا ئولتۇرىدۇ. ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىنىڭ تائەت ـ ئىبادەت بىلەن شۇغۇللىنىشى، رۇخسەت قىلىنغان ئىشلارنى كۆپ قىلىشنى تەرك ئېتىشى، ھاجىتى بولمىغان ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشى سۈننەتتۇر.

# ھەج ۋە ئۆمرە

ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج ۋە ئۆمرە قىلىش پەرزدۇر. ئۇ ئىككىسىنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن مۇنداق شەرتلەر ھازىرلىنىشى كېرەك: 1- مۇسۇلمان بولۇش. 2- ئاقىل بولۇش. 3- بالاغەتكە يەتكەن بولۇش. 4- ھۆر بولۇش. 5- بېرىپ - كېلىشكە قادىر بولۇش، يەنى بېرىپ - كېلىش ئۈچۈن يەتكۈدەك ئوزۇق - تۈلۈك ۋە ئۇلاغقا ئىگە بولۇش. ئاياللىنىڭ ھەج ياكى ئۆمرە قىلىشى ئۈچۈن مۇنداق ئالتىنچى شەرت ھازىرلىنىشى كېرەك: ئۇ بولسىمۇ، مەھرەم بولۇش. مەھرەم مەڭگۈلۈك مەھرەم بولىدىغان كىشىنى كۆرسىتىدۇ. خوتۇن كىشىنىڭ مەھرەمسىز قىلغان ھەججى دۇرۇستتۇر، لېكىن ئۇ گۇناھكار بولىدۇ. كىمكى ھەجگە سەل قاراپ ئادا قىلماستىن ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭ پۇل - مېلىدىن ھەج ۋە ئۆمرىگە يەتكۈدەك پۇل - مال چىقىرىلىدۇ. كاپىرنىڭ ياكى ساراڭنىڭ ھەججى قوبۇل قىلىنمايدۇ. كىچىك بالىنىڭ ۋە قۇلنىڭ ھەجلىرى قوبۇل بولىدۇ، لېكىن ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەججى پەرز ھەجگە كۇپايە قىلمايدۇ. كەمبەغەلگە ئوخشاش ھەج قىلىشقا قادىر ئەمەس كىشى قەرز ئېلىپ ھەج قىلسا، پەرز ھەججى ئادا تاپىدۇ. ئەمما ئۇنداق ھەج قىلىشقا بۇيرۇلمايدۇ.

ئۆزى ئۈچۈن پەرز ھەجنى قىلمىغان كىشى باشقا بىراۋنىڭ نامىدىن ھەج قىلسا، بۇ ھەج ئۆزىنىڭ گەردىنىدىكى ھەجگە ھېساب بولىدۇ.

**ئېھرام باغلاش:** ئېھرام باغلىماقچى بولغان كىشىنىڭ غۇسلى قىلىشى، تازىلىق قىلىشى، خۇشپۇراق ئىشلىتىشى، تىكىلگەن كىيىمنى كىيمەسلىكى، ئىككى پارچە پاكىز ۋە ئاق رەختنىڭ بىرىنى تامبال قىلىشى (يەنى تامبالنىڭ ئورنىدا يوپكا شەكلىدە باغلىشى) يەنە بىرىنى رىدا قىلىشى، ئاندىن: «ئى اللە!ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن ھازىرمەن» دېيىشى ياكى: «ئى اللە! ھەج قىلىش ئۈچۈن ھازىرمەن» دېيىشى ۋەياكى: «ئى اللە! ھەج ۋە ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن ھازىرمەن» دېيىشى سۈننەتتۇر. ئەگەر يولدا توسۇلۇپ قېلىشتىن ئەنسىرىسە، ئۇنىڭ: «ئەگەر مېنى بىرى توسىۋالسا، ئېھرامدىن چىقىدىغان يېرىم توسۇلۇپ قالغان شۇ يەردۇر» دېيىشى شەرت قىلىنىدۇ.

ھەج قىلغۇچىنىڭ ھەججى تەمەتتۇئ، ھەججى ئىفراد ۋە ھەججى قىراندىن ئىبارەت ئۈچ تۈرلۈك ھەجنىڭ بىرىنى قىلىش ئىختىيارى بار. ئەڭ ئەۋزىلى ھەججى تەمەتتۇئ بولۇپ، ھەج ئايلىرىدا ئۆمرىگە ئېھرام باغلايدۇ، ئۆمرىنى ئادا قىلىپ بولۇپ ئېھرامدىن چىقىدۇ. ئاندىن شۇ يىلى ھەج كۈنلىرى يېتىپ كەلگەندە ھەجگە ئېھرام باغلايدۇ. ھەججى ئىفرادتا پەقەت ھەج قىلىش ئۈچۈنلا ئېھرام باغلايدۇ. ھەججى قىراندا ھەج بىلەن ئۆمرىگە بىراقلا ئېھرام باغلايدۇ ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلايدۇ. ئاندىن ئۆمرە تاۋىپىنى باشلاشتىن ئىلگىرى، ئۆمرىگە قوشۇپ ھەجگىمۇ نىيەت قىلىدۇ.

ھەج قىلغۇچى ئۇلۇغقا مىنگەندە (ماشىنا ياكى ئايروپىلانغا چىققاندا): «لەببەيكەللاھۇممە لەببەيك، لەببەيكە لاشەرىيكە لەكە لەببەيك، ئىننەلھەمدە ۋەننىئمەتە لەكە ۋەلمۇلك، لاشەرىيكە لەك» دەپ تەلبىيە ئېيتىدۇ. تەلبىيەنى كۆپ ئېيتىش، ئاياللاردىن باشقىلارنىڭ ئاۋازنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ ئېيتىشى مۇستەھەبتۇر.

**ئېھرامدىكى ۋاقىتتا چەكلەنگەن ئىشلار:** ئۇ ئىشلار مۇنداق توققۇزدۇر: 1 - چاچنى چۈشۈرۈش. 2 - تىرناق ئېلىش. 3 - ئەرلەرنىڭ تىكىلگەن كىيىم كىيىشى. پەقەت بېلىنىڭ تۆۋىنىگە باغلايدىغان لاتا تاپالمىغان ئادەم ئىشتان كىيسە بولىدۇ، ئاياق تاپالمىغان ئادەم ئۆتۈك كىيسە بولىدۇ. بۇ ھالەتتە ئۇنىڭغا فىدىيە كەلمەيدۇ. 4 - ئەرلەرنىڭ باشنى يېپىشى. 5 - بەدىنىگە ۋە كىيىملىرىگە خۇشپۇراق ئىشلىتىش. 6 - ئوۋ ئوۋلاش. ئوۋ ھايۋانلىرى گۆشى ھالال بولغان ياۋايى ھايۋانلاردۇر. 7 - نىكاھلىنىش. نىكاھلىنىش ھارامدۇر، فىدىيە كەلمەيدۇ. 8 - شەھۋەت بىلەن قۇچاقلاش. ئۇنىڭ فىدىيەسى بىر قوي ياكى ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش ۋەياكى ئالتە مىسكىنگە تاماق بېرىشتۇر. 9 - جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىش. ئەگەر بىرىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىشتىن ئىلگىرى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ قالغان بولسا ھەججى بۇزۇلىدۇ، ئۇ ھەججىنىڭ قالغان قىسمىنى تاماملايدۇ ۋە بىر تۆگە ئۆلتۈرۈپ مەككە كەمبەغەللىرىگە تارقىتىپ بېرىش بىلەن بىرگە كېلەر يىلى قازاسىنى قىلىدۇ. ئەگەر بىرىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىشتىن كېيىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ قالغان بولسا، ھەججى بۇزۇلمايدۇ. لېكىن ئۇنىڭغا بىر تۆگە فىدىيە ۋاجىپ

بولىدۇ. ئەگەر ئۆمرىدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولسا، ئۆمرىسى بۇزۇلىدۇ ۋە ئۇنىڭ گەردىنىگە بىر قوي فىدىيە كېلىدۇ. ئۆمرىنىڭ قازاسىنى قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. جىنسىي مۇناسىۋەتتىن باشقا ئىشلار تۈپەيلىدىن ھەج ياكى ئۆمرە بۇزۇلمايدۇ. ئاياللار ئەرلەرگە ئوخشاش ئېھرام باغلايدۇ، ئەمما ئۇلار تىكىلگەن كىيىملەرنى كىيىدۇ. چۈمپەردە، پۇركەنجە ۋە پەلەي كىيمەيدۇ.

**فىدىيە:** فىدىيە مۇنداق ئىككى قىسىم بولىدۇ: 1 ـ ئىختىيارى ھالدا ئادا قىلىنىدىغان فىدىيە بولۇپ، چاچ چۈشۈرۈش، خۇشپۇراق ئىشلىتىش، تىرناق ئېلىش، باشنى يېپىش ياكى ئەرلەرنىڭ تىكىلگەن كىيىملەرنى كىيىشى قاتارلىقلاردۇر. بۇنىڭ فىدىيەسى ئۈچۈن ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش ياكى ھەر مىسكىنگە بىر يېرىم كىلودىن (1,5) ھېسابلاپ ئالتە مىسكىنگە تاماق بېرىش ياكى بىر قوي بوغۇزلاش لازىم. شىكارنىڭ جازاسى ئۈچۈن ئەگەر ئۆلتۈرگەن ھايۋانغا ھەر جەھەتتە ئوخشاش ھايۋان تېپىلسا، شۇ ھايۋاننى ئۆلتۈرۈپ سەدىقە قىلىش لازىم، ئەگەر ئۇنىڭغا ئوخشاش ھايۋان تېپىلمىسا، ئۇنىڭ قىممىتىنى بېرىش لازىم. 2 ـ تەرتىپ بويىچە ئادا قىلىنىدىغان فىدىيە بولۇپ، ھەججى تەمەتتۇئ ۋە ھەججى قىران قىلغۇچىنىڭ فىدىيەسى بىر قويدۇر. جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ فىدىيەسى بىر تۆگە بوغۇزلاشتۇر. ئەگەر تۆگە تاپالمىسا، ھەجدە ئۈچ كۈن، يۇرتىغا قايتىپ بارغاندا يەتتە كۈن روزا تۇتىدۇ. فىدىيە ئۈچۈن بوغۇزلانغان مال ۋە تاماق پەقەت ھەرەم كەمبەغەللىرىگىلا بېرىلىدۇ.

**مەككىگە كىرىش:** ھەج قىلغۇچى ھەرەم مەسجىدىگە كىرسە، ھەرەم مەسجىدىگە كىرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا ۋە زىكىرلەرنى ئوقۇيدۇ. ئاندىن ھەججى تەمەتتۇئ قىلغان بولسا، ئۆمرە ئۈچۈن تاۋاپ قىلىدۇ. ئەگەر ھەججى ئىفراد ياكى ھەججى قىران قىلغان بولسا، قەدەم تەشرىپ قىلىش تاۋاپىنى قىلىدۇ. رىدانىڭ ئوتتۇرىسىنى ئوڭ قولتۇقىنىڭ ئاستىغا قىلىپ، ئۇنىڭ ئىككى ئۇچىنى سول يەلكىسىگە تاشلاپ، قولتۇقىنى ئوچۇق قويىدۇ. تاۋاپ قىلىشنى ھەجەر ئەسۋەدتىن باشلايدۇ، ئۇنى سىلايدۇ ۋە سۆيىدۇ ياكى ئۇنىڭغا ئىشارەت قىلىدۇ ۋە: «بىسمىللاھى ئەللاھۇ ئەكبەر» دەيدۇ (ھەر قېتىملىق تاۋاپتا مۇشۇنداق قىلىدۇ). ئاندىن بەيتۇللاھنى سول تەرىپىگە قىلىپ يەتتە قېتىم تاۋاپ قىلىدۇ. دەسلەپكى ئۈچ قېتىملىق تاۋاپتا قۇدرىتىنىڭ يېتىشىچە قەدەملىرىنى كىچىك ئېلىپ يۈگۈرىدۇ، قالغان تاۋاپتا ماڭىدۇ. ھەر قېتىم رۇكنۇل يەمانى[1] نىڭ ئۇدۇلىغا كەلگەندە، ئەگەر قادىر بولالىسا، ئۇنى سىلاپ ئۆتىدۇ ۋە ئىككى رۇكنىنىڭ ئارىلىقىدا «رەببەنا ئاتىنا فىددۇنيا ھەسەنەتەن ۋەفىل ئاخىرەتى ھەسەنەتەن ۋەقىنا ئەزابەننار» دېگەن دۇئانى ئوقۇيدۇ. تاۋاپنىڭ قالغان قىسمىدا خالىغان دۇئالارنى قىلىدۇ. ئاندىن ئىمكان بولسا، مەقامى ئىبراھىمنىڭ ئارقىسىغا ئۆتۈپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيدۇ. بۇ ئىككى رەكئەت نامازدا سۈرە كافىرۇن بىلەن سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇيدۇ. ئاندىن زەمزەم سۈيىنى قانغىچە ئىچىدۇ، ئاندىن ھەجەر ئەسۋەدنىڭ يېنىغا قايتىپ بېرىپ ئىمكان بولسا، ئۇنى سىلايدۇ. ئاندىن ھەجەر ئەسۋەد بىلەن كەئبىنىڭ دەرۋازىسى ئارىلىقىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ.

ئاندىن سەفاغا چىقىپ: «اللە باشلىغان نەرسە بىلەن باشلايمەن» دەيدۇ ۋە اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىنى ئوقۇيدۇ: ﴿سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن اللەنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر. ھەج قىلغان ياكى ئۆمرە قىلغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلسا ھېچ باك يوق. كىمكى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن بىرەر ياخشىلىق قىلىدىكەن﴾ اللە ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى بېرىدۇ ﴿اللە ئەلۋەتتە شۈكرىنىڭ مۇكاپاتىنى بەرگۈچىدۇر، اللە ھەممىنى بىلگۈچىدۇر﴾. [سۈرە بەقەرە، 158 ـ ئايەت]

**ئاندىن تەكبىر ئېيتىدۇ، ھەمدى ئېيتىدۇ،** كەئبە تەرەپكە قارايدۇ. ئىككى قولىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ دۇئا قىلىدۇ. ئاندىن سەفادىن چۈشۈپ يېشىل بەلگىگە كېلىدۇ، ئۇ يەردىن يەنە بىر يېشىل بەلگىگىچە يۈگۈرىدۇ، ئاندىن مەرۋىگە كېلىدۇ. ئاندىن سەفادا قىلغانغا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىدۇ. ئاندىن مەرۋىدىن چۈشۈپ

---

1 بۇ، يەمەن تەرەپكە كېلىدىغان بۇرجەك بولغاچقا، رۇكنۇل يەمانى (يەمەن تەرەپ بۇرجىكى) دەپ ئاتالغان.

بىرىنچى سەئيىدە قىلغان ئىشلارنى قىلىدۇ. سەفادىن مەرۋىگىچە بىر قېتىم، مەرۋىدىن سەفاغىچە بىر قېتىم بولۇپ، مۇشۇ ھالەتتە يەتتە قېتىملىق سەئيىنى تامام قىلىدۇ. ئاندىن چېچىنى قىسقارتىدۇ ياكى چۈشۈرتىدۇ، لېكىن چۈشۈرتۈش ئەۋزەلدۇر. پەقەت ھەججى تەمەتتۇئ قىلغۇچى مۇشۇنداق قىلىدۇ، چۈنكى ئۇ ھەججنى كېيىن قىلىدۇ. ئەمما ھەججى ئىفراد ۋە ھەججى قىران قىلغۇچىنىڭ قەدەم تەشرىپ قىلىش تاۋاپىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئېھرامدىن چىقىشى جائىز ئەمەس، چۈنكى ئۇ ھېيت كۈنى جەمرە ئەقەبەگە(يەنى چوڭ شەيتانغا) تاش ئېتىپ بولمىغىچە ئېھرامدىن چىقمايدۇ. ئاياللارمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش ھەج قىلىدۇ، ئەمما ئاياللار كەبىنى تاۋاپ قىلغاندا ۋە سەفا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلغاندا يۈگۈرمەيدۇ.

**ھەججنىڭ سۈپەتلىرى:** تەرۋىيە كۈنى (زۇلھەججە ئېيىنىڭ 8 ـ كۈنى) يېتىپ كەلگەندە، ھەججى تەمەتتۇئ قىلغان كىشى مەككىدە تۇرۇۋاتقان ئۆيىدىن ئېھرام باغلاپ، توققۇزىنچى كۈنى كىرىدىغان كېچىسى مىنادا قونۇش ئۈچۈن مىناغا قاراپ ماڭىدۇ. توققۇزىنچى كۈنى كۈن چىققاندا، ئەرافاتقا قاراپ ماڭىدۇ. ئاندىن كۈن قايرىلغاندا، پېشىن نامىزى بىلەن دىگەر نامىزىنى جەملەپ ۋە قەسىر قىلىپ ئوقۇيدۇ. ئەرافاتنىڭ ئۆزىنە دېگەن يېرىدىن باشقا ھەممە يېرىدە تۇرۇۋېلىشقا بولىدۇ، «لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىيكە لەھۇ، لەھۇلمۇلكۇ ۋەلەھۇلھەمدۇ ۋەھۇۋە ئەلا كۇللى شەيئىن قەدىر» دېگەن زىكىرنى كۆپ ئېيتىدۇ، دۇئا قىلىدۇ، تەۋبە قىلىدۇ، الله قا قاتتىق يالۋۇرىدۇ.

كۈن ئولتۇرغاندىن كېيىن، تەلبىيە ئېيتقان ۋە الله نى ياد ئەتكەن ھالدا ئېغىر بېسىقلىق ۋە تەمكىنلىك بىلەن مۇزدەلىفىگە قاراپ يول ئالىدۇ. مۇزدەلىفىگە يېتىپ كەلگەندىن كېيىن، شام بىلەن خۇپتەننى جەملەپ ۋە قەسىر قىلىپ ئوقۇيدۇ، ئاندىن مۇزدەلىفىدە قونىدۇ. ئاندىن بامداتنى دەسلەپكى ۋاقتىدا ئوقۇيدۇ، ئاندىن تاڭ ئاقارغىچە شۇ جايدا دۇئا قىلىپ تۇرىدۇ. ئاندىن كۈن چىقىشتىن ئىلگىرى مىنا تەرەپكە قاراپ يول ئالىدۇ، «مۇھەسسىر» دېگەن جىلغىغا كەلگەندە، مىناغا يېتىپ بارغىچە ئىمكانىيىتىنىڭ يېتىشىچە ناھايىتى تېز ماڭىدۇ. مىناغا بارغاندىن كېيىن، جەمرە ئەقەبەگە تاش ئېتىشنى باشلايدۇ. شەيتانغا يۇرچاقتەك چوڭلۇقتا يەتتە تال تاش ئاتىدۇ، ھەر بىر تاشنى ئاتقاندا تەكبىر ئېيتىدۇ ۋە قولىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ ئاتىدۇ. تاش قارىغا تەگمىگەن تەقدىردىمۇ ئازگالنىڭ ئىچىگە چۈشۈشى شەرت قىلىنىدۇ. تاش ئېتىشنى باشلىغاندا تەلبىيە ئېيتىشنى توختىتىدۇ. ئاندىن قۇربانلىقنى قىلىدۇ. ئاندىن باشنى چۈشۈرتىدۇ ياكى چېچىنى قىسقارتىدۇ، چۈشۈرتۈش ئەۋزەلدۇر. تاش ئېتىش بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن باشقا ھەممە ئىش ھالال بولىدۇ. مانا بۇ، بىرىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىش ھېسابلىنىدۇ.

ئاندىن مەككىگە قايتىپ بارىدۇ ۋە قايتىش تاۋاپىنى قىلىدۇ. ئۇ ۋاجىپ تاۋاپ بولۇپ، شۇنىڭ بىلەن ھەج تاماملىنىدۇ. ئاندىن ئەگەر ھەججى تەمەتتۇئ قىلغان ئادەم بولسا ياكى قەدەم تەشرىپ قىلىش تاۋاپىنى قىلغاندا سەفا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلمىغان ئادەم بولسا، سەفا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىدۇ. بۇ تاۋاپلارنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ھەممە نەرسە، ھەتتا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشمۇ ھالال بولىدۇ. مانا بۇ، ئىككىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىش ھېسابلىنىدۇ.

ئاندىن مىناغا قايتىپ بېرىپ، شۇ يەردە قونۇش ۋاجىپ بولغان كېچىلەرنى ئۆتكۈزىدۇ، جەمرىلەرگە(شەيتانلارغا) تاش ئاتىدۇ. ھەر كۈنى كۈن قايرىلغاندىن كېيىن ھەر جەمرىگە يەتتە تال تاش ئاتىدۇ. تاش ئېتىشنى كىچىك جەمرە(كىچىك شەيتان) بىلەن باشلايدۇ. ئاندىن ئازراق ئىلگىرىلەپ توختايدۇ ۋە الله قا يېلىنىپ دۇئا قىلىدۇ، ئاندىن ئوتتۇرانجى شەيتانغا كېلىپ ئۇنىڭغىمۇ تاش ئاتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە دۇئا قىلىدۇ، ئاندىن جەمرە ئەقەبەگە(چوڭ شەيتان) تاش ئاتىدۇ، ئۇ يەردە توختىمايدۇ. ئىككىنچى كۈنىمۇ ئالدىنقى كۈندىكىگە ئوخشاش تاش ئاتىدۇ.

شۇنىڭدىن كېيىن، ئالدىراپ مىنادىن چىقىپ كەتمەكچى بولغان ئادەم كۈن ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن يولغا چىقىدۇ. ئەگەر زۇلھەججىنىڭ 12 ـ كۈنى (يەنى ھېيتنىڭ ئۈچىنچى كۈنى) ئۇ مىنادىكى چاغدا كۈن ئولتۇرۇپ كەتسە، مىنادا قونۇش ۋە ئەتىسى جەمرىلەرگە تاش ئېتىش ۋاجىپ بولىدۇ. پەقەت يولغا چىققان،

ئەمما قىستاڭچىلىق سەۋەبىدىن مىنادىن چىقىپ كېتەلمىگەن بولسا، كۈن ئولتۇرۇپ كەتكەندىن كېيىن چىقىپ كەتسىمۇ ھېچ ۋەقەسى يوق. ھەججى قىران قىلغۇچىمۇ ھەججى ئىفراد قىلغۇچىغا ئوخشاش پائالىيەت قىلىدۇ، ئەمما ئۇنىڭغا ھەججى تەمەتتۇئ قىلغۇچىغا ئوخشاش قۇربانلىق قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر يۇرتىغا سەپەر قىلماقچى بولسا، بەيتۇللاھ بىلەن يۈزلەشكەن ئاخىرقى ۋاقىت بولۇپ قېلىشى ئۈچۈن خوشلىشىش تاۋاپىنى قىلماي تۇرۇپ يولغا چىقمايدۇ. پەقەت ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئاياللىنىڭ بويىنىدىن خوشلىشىش تاۋىپى ساقىت بولىدۇ. خوشلىشىش تاۋىپىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن، تىجارەت بىلەن شۇغۇللانغان بولسا، ئۇ تاۋاپنى قايتا قىلىدۇ. كىمكى خوشلىشىش تاۋاپىنى قىلىشتىن بۇرۇن يولغا چىققان بولۇپ يېقىن ئەتراپتا بولسا، قايتىپ كېلىدۇ. ئەگەر يىراقلاپ كەتكەن بولسا گەدىنىگە قان كېلىدۇ (يەنى بىر قوي بوغۇزلاش جازاسى كېلىدۇ).

**تۆۋەندىكى جەدۋەلدە ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ خۇلاسىسى تەرتىپ بويىچە كۆرسىتىلىدۇ:**

| پائالىيەت | تەمەتتۇئ | قىران | ئىفراد |
|---|---|---|---|
| **باشلىنىش: ئېھرام باغلاش ۋە تەلبىيە ئېيتىش** | ئى الله! ھەجگىچە بەھرىمەن بولۇش نىيىتى بىلەن ئۆمرە قىلىمەن. | ئى الله! ئۆمرە بىلەن ھەجنى بىراقلا قىلىمەن. | ئى الله! ھەج قىلىمەن. |
| - | ئۆمرىنىڭ تاۋىپى | قەدەم تەشرىپ قىلىش تاۋىپى | قەدەم تەشرىپ قىلىش تاۋىپى |
| - | ئۆمرىنىڭ سەئيىسى | ھەجنىڭ سەئيىسى | ھەجنىڭ سەئيىسى |
| - | چاچ قىسقارتىش (ئېھرامدىن كامىل چىقىش) | ئېھرامدا تۇرۇش | ئېھرامدا تۇرۇش |
| **8 ـ كۈنى پېشىندىن ئىلگىرى** | مەككىدىن ھەجگە ئېھرام باغلاش، ئاندىن مىناغا چىقىش | مىناغا چىقىش | مىناغا چىقىش |
| **9 ـ كۈنى كۈن چىققاندىن كېيىن** | ئەرافاتقا بېرىش، پېشىن بىلەن دىگەرنى جەملەپ ۋە قەسىر قىلىپ، پېشىنىنىڭ ۋاقتىغا سۈرۈپ ئوقۇش، ئاندىن كۈن ئولتۇرغىچە دۇئا بىلەن مەشغۇل بولۇش. | | |
| **كۈن ئولتۇرغاندىن كېيىن** | مۇزدەلىفەگە قاراپ مېڭىش، مۇزدەلىفىگە بارغاندىن كېيىن شام بىلەن خۇپتەننى جەملەپ ۋە قەسىر قىلىپ ئوقۇش، بىرىم كېچىگىچە مۇزدەلىفەدە قونۇش، بامداتنى ئوقۇپ بولغىچە مۇزدەلىفەدە تۇرۇش سۈننەتتۇر. | | |
| **10 ـ كۈنى (يەنى ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى) بامداتتىن كېيىن، كۈن چىقىشتىن بۇرۇن** | مىناغا قاراپ يولغا چىقىش ۋە جەمرە ئەقەبەگە(چوڭ شەيتانغا) تاش ئېتىش | | |
| | قۇربانلىق قىلىش | قۇربانلىق قىلىش | - |
| | چاچنى چۈشۈرۈش ياكى قىسقارتىش، ئاندىن قايتىش تاۋىپىنى قىلىش، بۇ ئۈچ ئىشتىن ئىككىنى قىلىش بىلەن بىرىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىش تاماملىنىدۇ. ئۈچىنىڭ ھەممىنى قىلىش بىلەن ئىككىنچى قېتىملىق ئېھرامدىن چىقىش تاماملىنىدۇ. | | |
| | ھەجنىڭ سەئيىسى | - | - |
| **11 ـ ۋە 12 ـ كۈنلىرى، كېچىكىپ قايتقۇچى ئۈچۈن 13 ـ كۈنى** | جەمرەلەرگە(شەيتانلارغا) تاش ئېتىش، يەنى كۈن قايرىلغاندىن كېيىن ئالدى بىلەن كىچىك جەمرەگە، ئاندىن ئوتتۇرانجى جەمرەگە، ئاندىن چوڭ جەمرەگە تاش ئېتىش. | | |
| **يۇرتىغا قاراپ يولغا چىقىدىغان چاغدا** | خوشلىشىش تاۋىپىنى قىلىش. بۇ تاۋاپ ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئاياللاردىن ساقىت قىلىنىدۇ. | | |

**ھەجنىڭ ئەركانلىرى تۆتتۇر:** 1 ـ ئېھرام باغلاش. ئۇ ھەج پائالىيىتىگە كىرگەنلىكنى نىيەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. 2 ـ ئەرەفاتتا تۇرۇش. 3 ـ تاۋاپۇل ئىفادە(پەرز تاۋاپ) قىلىش. 4 ـ ھەجنىڭ سەئيىسىنى قىلىش.

**ھەجنىڭ ۋاجىپلىرى يەتتىدۇر:** 1 ـ بەلگىلەنگەن ئورۇندىن ئېھرام باغلاش. 2 ـ ئەرەفاتتا قاراڭغۇ چۈشكىچە تۇرۇش. 3 ـ مۇزدەلىفەدە يېرىم كېچىدىن ئۆتكىچە قونۇش. 4 ـ تەشرىق كۈنلىرى مىنادا قونۇش. 5 ـ چوڭ كىچىك شەيتانلارغا تاش ئېتىش. 6 ـ چاچنى چۈشۈرۈش ياكى قىسقارتىش. 7 ـ ۋىدالىشىش تاۋىپىنى قىلىش.

**ئۆمرىنىڭ ئەركانلىرى ئۈچتۇر:** 1 ـ ئېھرام باغلاش. 2 ـ ئۆمرىنىڭ تاۋىپىنى قىلىش. 3 ـ ئۆمرىنىڭ سەئيىسىنى قىلىش.

**ئۆمرىنىڭ ۋاجىپلىرى ئىككىدۇر:** 1 ـ بەلگىلەنگەن ئورۇندىن ئېھرام باغلاش. 2 ـ چاچنى چۈشۈرۈش ياكى قىسقارتىش.

* كىمكى بىرەر ئەركاننى تەرك ئەتسە، ھەج ياكى ئۆمرە ئۇنىڭسىز تاماملانمايدۇ. كىمكى بىرەر ۋاجىپنى تەرك ئەتسە، قان قىلىش (مال بوغۇزلاش) جازاسى كېلىدۇ. كىمكى بىرەر سۈننەتنى تەرك ئەتسە، ئۇنىڭغا ھېچ جازا كەلمەيدۇ.

**كەئبىنى توغرا رەۋىشتە تاۋاپ قىلىشنىڭ شەرتلىرى 13 تۇر:** 1 ـ مۇسۇلمان بولۇش. 2 ـ ئاقىل بولۇش. 3 ـ ئېنىق نىيەت قىلىش. 4 ـ تاۋاپ قىلىش ۋاقتىنىڭ كىرىشى. 5 ـ قادىر بولالىغان كىشىنىڭ ئەۋرىتىنى يېپىشى. 6 ـ تاھارەت بولۇش. بۇ كىچىك بالىغا شەرت قىلىنمايدۇ. 7 ـ ئىشەنچ بىلەن يەتتە قېتىمنى تولدۇرۇش. 8 ـ كەبىنى سول تەرىپىگە قىلىپ ئايلىنىش ۋە خاتا قىلغان ئىشنى قايتىدىن توغرا قىلىش. 9 ـ مېڭىۋاتقاندا ئارقىغا يانماسلىق. 10 ـ قادىر بولالىغان كىشى ئۆزى مېڭىش. 11 ـ ئارقا ـ ئارقىدىن ئايلىنىش. 12 ـ مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئىچىدە ئايلىنىش. 13 ـ تاۋاپنى ھەجەر ئەسۋەدنىڭ ئۇدۇلىدىن باشلاش.

**تاۋاپنىڭ سۈننەتلىرى:** ھەجەر ئەسۋەدنى سىلاش، سۆيۈش ۋە ئۇنىڭ ئۇدۇلىدا تەكبىر ئېيتىش. رۇكنۇل يەمانىنى سىلاش. ئوڭ مورىنى ئەۋۋەلقى ئۈچ تاۋاپتا ئوچۇق تۇتۇش. تىز ماڭىدىغان قېتىمدا، تىز مىڭىش، نورمال ماڭىدىغان قېتىمدا ئاستا مېڭىش. تاۋاپ جەريانىدا دۇئا قىلىش ۋە زىكىر ئېيتىش. كەئبىگە ئىمكان قەدەر يېقىن ئايلىنىش. تاۋاپتىن كېيىن مەقامى ئىبراھىمنىڭ ئارقىسىغا ئۆتۈپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش.

**سەئيىنىڭ شەرتلىرى توققۇزدۇر:** 1 ـ مۇسۇلمان بولۇش. 2 ـ ئاقىل بولۇش. 3 ـ نىيەت قىلىش. 4 ـ ئارقا ـ ئارقىدىن سەئيى قىلىش. 5 ـ قادىر بولالىغان ئادەمنىڭ ئۆزى مېڭىشى. 6 ـ يەتتە قېتىمنى تولدۇرۇپ سەئيى قىلىش. 7 ـ سەفا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىلىقىنى تولۇق مېڭىش. 8 ـ كەبىنى توغرا رەۋىشتە تاۋاپ قىلىپ بولغاندىن كېيىن سەئيى قىلىش. 9 ـ تاقنى سەفادىن، جۈپنى مەرۋىدىن باشلاپ سەئيى قىلىش.

**سەئيى قىلىشنىڭ سۈننەتلىرى:** تاھارەت ئېلىش. ئەۋرەتنى يېپىش. سەئيى قىلىش جەريانىدا زىكىر قىلىش ۋە دۇئا قىلىش. يۇگۇرىدىغان يەردە يۇگۇرۇش، ماڭىدىغان يەردە مېڭىش. سەفا ۋە مەرۋە تۆپىلىكىگە ئۆرلەش. تاۋاپ بىلەن سەئيىنى ئارقا ـ ئارقىدىن قىلىش.

**ئەسكەرتىش:** تاشنى ئۆز كۈنىدە ئېتىش ئەۋزەلدۇر. ئەگەر بىر كۈنلۈك تاش ئېتىشنى ئەتىسىگە كېچىكتۈرسە ياكى تاش ئېتىش كۈنلىرىنىڭ ھەممىنى تەشرىق كۈنلىرىنىڭ ئاخىرىغا كېچىكتۈرسە بولىۋېرىدۇ.

**قۇربانلىق قىلىش:** قۇربانلىق قىلىش تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر. زۇلھەججە ئېيىنىڭ دەسلەپكى ئونى كىرسە، قۇربانلىق قىلماقچى بولغان كىشىنىڭ قۇربانلىق قىلغانغا قەدەر چاچ ياكى تىرناق ئالدۇرۇشى ۋەياكى بەدىنىدىن بىرەر نەرسە ئېلىشى ھارامدۇر.(بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغىنى ھەجگە چىقمىغانلار)

**بالىنىڭ ئەقىقىسىنى قىلىش:** بالىنىڭ ئەقىقىسىنى قىلىش سۈننەت بولۇپ، ئوغۇل بالىغا ئىككى قوي، قىز بالىغا بىر قوي سويۇلىدۇ. قوي بالا تۇغۇلۇپ يەتتىنچى كۈنى سويىلىدۇ. يەتتىنچى كۈنى ئوغۇل بالىنىڭ بېشىنى چۈشۈرۈپ چېچىنىڭ ئېغىرلىق مىقدارى كۈمۈش سەدىقە بېرىش ۋە شۇ كۈندە ئات قويۇش سۈننەتتۇر. ئابدۇللاھ ۋە ئابدۇرراھمان ئەڭ ياخشى ئىسىملاردۇر. ئابدۇننەبىي، ئابدۇررەسۇل دېگەنگە ئوخشاش، بەندىچىلىكنى الله تىن باشقا نەرسىگە نىسبەت بېرىپ ئىسىم قويۇش ھارامدۇر. ئەقىقە قىلىش بىلەن قۇربانلىق قىلىش ۋاقتى بىر ۋاقىتتا كېلىپ قالغان تەقدىردە، ئىككىسىنىڭ بىرىنى قىلسا يەنە بىرىگە كۇپايە قىلىدۇ.

## پايدىلىق بولغان ئايرىم - ئايرىم نۇقتىلار

* شەيتان ئىنساننى يەتتە ئۆتكەلنىڭ بىرىدە ئازدۇرۇشنى كۆتىدۇ. ئەگەر ئۇ بىر ئۆتكەلدە مەغلۇب بولسا، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئۆتكەلگە يۆتكىلىدۇ. تۇنجى ئۆتكەل مۇشرىك ۋە كاپىر قىلىش ئۆتكىلىدۇر. ئەگەر بۇ ئۆتكەلدە غەلىبە قىلالمىسا، ئېتىقادتا بىدئەت پەيدا قىلىشقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىگە ئەگىشىشنى تاشلىتىشقا ئۇرۇنىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدا غەلىبە قىلالمىسا، چوڭ گۇناھلارنى قىلدۇرۇش بىلەن غەلىبە قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن غەلىبە قىلالمىسا، كىچىك گۇناھلارنى قىلدۇرۇش بىلەن غەلىبە قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن غەلىبە قىلالمىسا، مۇباھ ئىشلارغا كۆپ مەشغۇل قىلىپ، تائەت - ئىبادەتتىن قويۇش بىلەن غەلىبە قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن غەلىبە قىلالمىسا، ئەۋزەل ۋە ئەجرى چوڭ تائەت - ئىبادەتلەردىن باشقا تائەت - ئىبادەتلەرگە مەشغۇل قىلىش بىلەن غەلىبە قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەنمۇ غەلىبە قىلالمىسا، ئىنسانلار ۋە جىنلاردىن تەركىب تاپقان شەيتانلار قوشۇننى قولىدىن كېلىشىچە ھەر تۈرلۈك ئەزىيەتلەر بىلەن تەقۋادارلارغا ئەزىيەت بېرىشكە مۇپتىلا قىلىدۇ.

* يامانلىقلار تۆۋەندىكىدەك ئىشلار بىلەن ئۆچۈرۈلىدۇ ۋە يۇيۇلىدۇ: راستچىللىق بىلەن تەۋبە قىلىش، مەغپىرەت تىلەش، ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش، دۇنيانىڭ ئېغىرچىلىقلىرىغا يولۇقۇش، سەدىقە بېرىش ۋە مۇئمىنلەرنىڭ دۇئاسىنى ئېلىش. ئەگەر الله مەغپىرەت قىلمىغان گۇناھلىرى ئېشىپ قالسا، ئۇ گۇناھ ئۈچۈن قەبرىدە ياكى قىيامەت كۈنىدە ۋەياكى جەھەننەم ئوتىدا شۇ گۇناھلاردىن پاك بولغانغا قەدەر ئازابلىنىدۇ، ئەگەر تەۋھىد ئۈستىدە ئۆلگەن بولسا، شۇنىڭدىن كېيىن جەننەتكە چىقىدۇ، ئەگەر كۆپرى ياكى شېرىك ۋەياكى نىپاق ئۈستىدە ئۆلگەن بولسا، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ.

* گۇناھ ۋە مەسىيەتلەرنىڭ ئىنسانغا بولىدىغان تەسىرى ئىنتايىن كۆپتۇر. ئۇنىڭ دىلغا بولغان تەسىرىگە كەلسەك، ئىنساننى ۋەھشىيلىك، زومىگەرلىك، خارلىق ۋە كېسەللىككە مۇپتىلا قىلىدۇ. الله بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى توسۇپ قويىدۇ. ئۇنىڭ دىنغا بولغان تەسىرىگە كەلسەك، ئوخشاش تىپتىكى گۇناھلارنى تېرىيدۇ، تائەت - ئىبادەتتىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە مۇئمىنلارنىڭ دۇئاسىدىن مەھرۇم قىلىپ قويىدۇ. رىزىققا بولغان تەسىرىگە كەلسەك، رىزىقتىن مەھرۇم قىلىپ قويىدۇ، نېئمەتنى يوقىتىدۇ، پۇل - مالنىڭ بەرىكىتىنى قويمايدۇ. ئۇنىڭ شۇ كىشىگە بولغان تەسىرىگە كەلسەك، ئۆمرىنى قىسقارتىدۇ، قىيىن تۇرمۇشتا قويىدۇ، ئىشلىرىنى تەسلەشتۈرۈۋېتىدۇ. ئۇنىڭ ئەمەللەرگە بولغان تەسىرىگە كەلسەك، ئەمەلنىڭ قوبۇل بولۇشىنى توسۇپ قويىدۇ. جەمئىيەتكە بولغان تەسىرىگە كەلسەك، ئىمان، پۇل - مال، پەرزەنت، ئامانلىق، تەن - سالامەتلىككە ئوخشاش نېئمەتلەردىن مەھرۇم قىلىدۇ، زېمىننىنى باشقىلارنىڭ قولىغا ئۆتكۈزۈپ قويىدۇ، مال باھالىرىنى قىممەتلەشتۈرىۋېتىدۇ، جاھانگىرلارنى ۋە دۈشمەنلەرنى ھۆكۈمران قىلىپ قويىدۇ، يامغۇر يېغىشنى توسۇپ قويىدۇ... ۋەھاكازالار.

* ھەر بىر ئادەم دىلىنىڭ راھەت ۋە خۇشال - خۇرام بولۇشىنى، قايغۇ - ھەسرەتلىرىنىڭ كېتىشىنى ئۈمىد قىلىدۇ. شۇنداق بولغاندىلا بەختلىك تۇرمۇش كەچۈرگىلى بولىدۇ. ئۇنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ دىنىي، تەبىئىي ۋە ئەمەلىي سەۋەبلىرى بار. ئۇ سەۋەبلەرنىڭ ھەممىسى پەقەت مۇئمىنلاردىلا تېپىلىدۇ. ئۇ تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت: 1 - اللە قا ئىمان كەلتۈرۈش. 2 - بۇيرۇلغان ئىشلارنى قىلىش، چەكلەنگەن ئىشلاردىن يېنىش. 3 - ئىنسانلارغا سۆز، ئىش - ھەرىكەت ۋە ھەر تۈرلۈك ياخشىلىقلار بىلەن ياخشىلىق قىلىش. 4 - ئەمەل - ئىبادەتلەر بىلەن، پايدىلىق بولغان دىنىي ياكى دۇنياۋىي ئىلىملەر بىلەن شۇغۇللىنىش. 5 - كېلەچەك ئىشلىرىنى ياكى ئۆتۈپ كەتكەن ئىشلارنى ئويلىماستىن، كۈندىلىك ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولۇش. 6 - اللە نى كۆپ ياد ئېتىش. 7 - اللە نىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن نېئمەتلىرىنى سۆزلەش. 8 - ئۆزىدىن تۆۋەن ئادەمگە نەزەر سېلىش، دۇنيا ئىشلىرىدا ئۆزىدىن ئۈستۈن ئادەملەرگە نەزەر سالماسلىق. 9 - قايغۇ - ھەسرەتلەرنى كەلتۈرىدىغان سەۋەبلەرنى تۈگىتىشكە، خۇشال - خۇراملىقنى

كەلتۈرىدىغان سەۋەبلەرنى قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشىش. 10 ـ قايغۇ ـ ھەسرەتنى كەتكۈزۈش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە تائالادىن ياردەم تىلەپ قىلغان بەزى دۇئالار بىلەن اللە تائالاغا يېلىنىپ ئىلتىجا قىلىش. مەسىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىراۋغا بىرەر قايغۇ ـ ھەسرەت يەتكەندە: ئى اللە! مەن ھەقىقەتەن سېنىڭ بەندەڭمەن، بەندەڭنىڭ ۋە دېدىكىڭنىڭ ئوغلىمەن، مېنىڭ ماڭلىيىم سېنىڭ ئىلكىڭدىدۇر، ماڭا قىلغان ھۆكمىڭ ئەمەلىيلەشكۈچىدۇر ۋە ماڭا چىقارغان ھۆكمىڭ ئادىلدۇر، مەن سەندىن ساڭا مەنسۇپ بولغان، سەن ئۆزەڭنى ئاتىغان ياكى بەندىلىرىڭدىن بىرىگە ئۆگەتكەن ياكى كىتابىڭدا نازىل قىلغان ۋەياكى ئۆز دەرگاھىڭدا غەيب ئىلمىدە ساقلاپ قالغان ئىسىملىرىڭنىڭ ھەممىسىنى شەپى كەلتۈرۈپ قۇرئاننى دىلىمنىڭ باھارى ۋە كۆكسۇمنىڭ نۇرى قىلىشىڭنى، كۆڭۈل غەشلىكىمنى كۆتۈرۈۋېتىشىڭنى ۋە ھەسرىتىمنى كەتكۈزۈۋېتىشىڭنى تىلەيمەن! ـ دېسە اللە ئۇنىڭ قايغۇ ـ ھەسرەتلىرىنى كۆتۈرىۋېتىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا خۇشاللىقنى مۇيەسسەر قىلىدۇ.»

* ئىبراھىم خەۋۋاس (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: دىلنىڭ داۋاسى بەش تۈرلۈك نەرسىدۇر، قۇرئاننى مۇلاھىزە قىلىپ ئوقۇش، قورساقنى خالىي تۇتۇش، كېچىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزۈش، سەھەردە اللە قا يالۋۇرۇش، ياخشىلار بىلەن سۆھبەت قۇرۇش.

* بېشىغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن كىشى ئۇنى يېنىكلىتىش ۋە ئاسانلاشتۇرۇشنى خالىسا، ئۇنى ناھايىتى چوڭ تەسەۋۋۇر قىلسۇن، ھەمدە ئۇنىڭ ساۋابىنى خىيال قىلسۇن، شۇنداقلا، ئۇنىڭدىنمۇ چوڭ مۇسىبەتنىڭ كېلىپ قېلىشىدىن ئەنسىرىسۇن!

* شۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر كۈنى پەرز نامازلاردىن باشقا مۇقىم سۈننەت ناماز ئوقۇيتتى. بۇ ناماز بامداتتىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت، پېشىندىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت، پېشىندىن كېيىن ئىككى رەكئەت، شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، خۇپتەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت بولۇپ، جەمئى 12 رەكئەت ئىدى. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە نەپلە نامازلارنى ئوقۇيدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ. مەسىلەن، پېشىن، دىگەر ۋە جۈمە نامازلىرىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت، پېشىن، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىدىن كېيىن تۆت رەكئەت، شام ئەزىنىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، ۋىتىر نامىزىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى.

* ئەگەر قۇرئاننى ياد ئالغان كىشى ئۇنى ياد ئوقۇغان تەقدىردە ئۇنىڭ ئايەتلىرىنى مۇلاھىزە قىلىش، تەپەككۇر قىلىش، دىل ۋە كۆزنى ھازىر تۇتۇش قاتارلىقلار قۇرئاننى ئېچىپ ئوقۇغاندىكىدىن بەكراق ھاسىل بولسا، بۇ ھالدا ياد ئوقۇش ئەۋزەلدۇر. ئەگەر ئىككىسى تەڭلىشىپ قالسا، قۇرئاننى ئېچىپ ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

* ناماز ئوقۇش چەكلەنگەن ۋاقىتلاردا نەپلە ناماز ئوقۇش ھارامدۇر. ئۇ ۋاقىتلار مۇنۇلاردىن ئىبارەت: 1 ـ تاڭ يورىغاندىن باشلاپ كۈن چىققان ۋە نەيزە بويى كۆتۈرۈلگەنگە قەدەر. 2 ـ كۈن ئاسماننىڭ قاق ئوتتۇرىسىغا كەلگەن ۋاقىتتىن قايرىلغانغا قەدەر. 3 ـ دىگەر نامىزىدىن كېيىن كۈن ئولتۇرغانغا قەدەر. ئەمما مەسجىد ھەققى نامىزى، كەئبىنى تاۋاپ قىلغاندا ئوقۇلىدىغان ئىككى رەكئەت ناماز، بامداتنىڭ سۈننىتى، جىنازە نامىزى، تاھارەت ئالغاندا ئوقۇيدىغان ئىككى رەكئەت ناماز، تىلاۋەت سەجدىلىرى ۋە شۈكۈر قىلىش سەجدىلىرى قاتارلىقلارغا ئوخشاش سەۋەبلىك بولغان ناماز ۋە سەجدىلەرنى بۇ ۋاقىتلاردا ئوقۇش دۇرۇس بولىدۇ.

* پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىگە كىرگەن كىشى ئالدى بىلەن ئىككى رەكئەت مەسجىد ھەققى نامىزى ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئۇنىڭ مۇبارەك قەبرىسى ئالدىغا كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزىنىڭ ئۇدۇلىدا قىبلىگە ئارقىنى قىلغان ھالدا، خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاراپ تۇرغاندەك قاتتىق ئەيمەنگەن ھالدا تۇرىدۇ، ئاندىن: «ئەسسالامۇ ئەلەيكە يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ سالام بېرىدۇ، تەكرار سالام بەرسە، تېخىمۇ ياخشى بولىدۇ. ئاندىن ئوڭ تەرىپىگە بىر گەز مىقدارى سۈرۈلۈپ: «ئەسسالامۇ ئەلەيكە يا ئەبابەكرى سىددىق، ئەسسالامۇ ئەلەيكە يا ئۆمەر فارۇق! ئى اللە! ئۇ ئىككىسىنى ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ

ۋە ئىسلام دىنىنىڭ نامىدىن ياخشىلىق بىلەن مۇكاپاتلىغىن!» دەيدۇ. ئاندىن قىبلىگە قارايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھوجرىسى سول تەرىپىدە بولىدۇ، ئاندىن دۇئا قىلىدۇ.

* شەھۋەتلىك، ئەمما زىناغا گىرىپتار بولۇپ قېلىش خەۋپى بولمىغان ئادەمنىڭ خوتۇن ئېلىشى سۈننەتتۇر. شەھۋەتلىك ئەمەس ئادەمنىڭ خوتۇن ئېلىشى مۇباھتۇر. زىناغا گىرىپتار بولۇپ قېلىش خەۋپى بولغان ئادەمنىڭ خوتۇن ئېلىشى ۋاجىپتۇر. خوتۇن ئېلىش بولسا، پەرز ھەجنىڭ ئالدىغا قويۇلىدۇ. قېرى - ياش ئاياللارغا شەھۋەت بىلەن قاراش، ئاياللار بىلەن خىلۋەتتە بولۇش، ئاياللارنىڭمۇ مەھرەم بولمىغان ئەرلەرگە قارىشى قاتارلىقلار ھارامدۇر.

* ئاتا - ئانىنىڭ ئوغلىغا ئۇ خالىمايدىغان خوتۇننى ئېلىپ بېرىش ھەققى يوق. بۇ مەسىلىدە بالىنىڭ ئاتا - ئانىسىغا ئىتائەت قىلىشى ۋاجىپ ئەمەس. بۇنىڭ بىلەن ئاتا - ئانىنى قاخشاتقان بولمايدۇ.

* ئەرگە مۇنداق شەرتلەر ئاستىدا خوتۇن ئېلىپ بېرىش توغرا بولىدۇ: 1 - ئېلىپ تېگىدىغان ئەر - خوتۇن ئىككىسىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈش كېرەك. شۇڭا ۋەلىنىڭ، ئەگەر ئۇنىڭ بىردىن كۆپ قىزى بولغان تەقدىردە: قىزلىرىمدىن بىرىنى ساڭا خوتۇنلۇققا بەردىم،- دېگەن سۆزى بىلەن نىكاھ چۈشمەيدۇ. 2 - ئىبادەت تەكلىپ يېشىغا يەتكەن، ئاق - قارىنى پەرق ئەتكەن ئەرنىڭ رازىلىقى ۋە ھۆر، ئاقىل ئايالنىڭ رازىلىقى بولۇشى كېرەك. 3 - ۋەلى بولۇش كېرەك. خوتۇن كىشىنىڭ ئۆزىنى ئۆزى ياتلىق قىلىشى دۇرۇس ئەمەس، ئۇنى ۋەلىدىن باشقا ئادەم ياتلىق قىلالمايدۇ. ئەمما ۋەلى ئۇنى ھەر جەھەتتە ئۇنىڭ بىلەن تەڭ تۇرىدىغان ئەرگە بەرگىلى ئۇنىمىسا، ئۇ ئۆزىنى ئۆزى ياتلىق قىلالايدۇ. ئۇنى ياتلىق قىلىشقا ئەڭ ھەقلىق كىشى ئاتىسىدۇر، ئاندىن قالسا، يۇقىرىسىغا ئاتىسىنىڭ ئاتىسىدۇر، ئاندىن قالسا ئوغلىدۇر، ئاندىن قالسا، تۆۋىنىگە ئوغلىنىڭ ئوغلىدۇر (يەنى نەۋرىسىدۇر). ئاندىن قالسا، بىر ئاتا ۋە بىر ئانىدىن بولغان قېرىندىشىدۇر. ئاندىن قالسا، ئاتا بىر قېرىندىشىدۇر. ئاندىن قالسا، قېرىندىشىنىڭ ئوغلىدۇر (يەنى جىيەنىدۇر)... 4 - گۇۋاھچى بولۇش كېرەك. چوقۇم بالاغەتكە يەتكەن، ئاقىل ۋە ئادىل ئىككى ئەرنىڭ گۇۋاھلىقى بولۇش لازىم. 5 - ئەر - خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا ئېمىلداشلىق ياكى نەسەب ۋە ياكى قۇدا - باجىلىققا ئوخشاش توسالغۇ (مۇناسىۋەت) مەۋجۇد بولماسلىقى كېرەك.

* **ئۆيلىنىش ھارام بولغان ئاياللار:** بىرىنچى، ئېلىش مەڭگۈ ھارام بولغان ئاياللار بولۇپ، ئۇلار مۇنداق بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ: 1 - نەسەب سەۋەبىدىن ئېلىش ھارام بولغان ئاياللار بولۇپ، ئۇلار ئانىسى، چوڭ ئانىسى ياكى ئۇنىڭدىنمۇ چوڭلىرى، قىزى، ئوغلىنىڭ قىزى، ھەمشىرىسى، ھەمشىرىسىنىڭ قىزى، ھەمشىرىسىنىڭ قىزىنىڭ ياكى ئوغلىنىڭ قىزى، قېرىندىشىنىڭ قىزى، مەزكۇر ئاياللارنىڭ قىزلىرى، ئۇلارنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ قىزلىرى، ئۇلارنىڭ قىزلىرىنىڭ قىزلىرى، ھاماچىلىرى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. 2 - ئېمىلداشلىق سەۋەبىدىن ئېلىش ھارام بولغان ئاياللار بولۇپ، ئۇنىڭ ھاراملىقى نەسەبتىكىگە ئوخشاش، ھەتتا قۇدا - باجىلىقتىكىگە ئوخشاش ھارامدۇر. 3 - قۇدا - باجىلىق سەۋەبىدىن ئېلىش ھارام بولغان ئاياللار بولۇپ، خوتۇنىنىڭ ئانىسى، خوتۇنىنىڭ چوڭ ئانىلىرى، ئاتا - بوۋىسى ياكى ئوغۇللىرىنىڭ خوتۇنلىرى، خوتۇنىنىڭ قىزلىرى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىككىنچى، ئېلىش مەلۇم مۇددەتكىچە ھارام بولغان ئاياللار بولۇپ، ئۇلار مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 - ئاچا - سىڭىلنى بىرلا ۋاقىتتا نىكاھتا ساقلاشقا ئوخشاش ھارام بولغان ئاياللار. 2 - باشقىلارنىڭ ئايالىغا ئوخشاش يوقىلىش ئېھتىمالى بولغان توسالغۇ سەۋەبىدىن ھارام بولغان ئاياللار.

* **تالاق قىلىش:** خوتۇننى ھەيزلىك ياكى نىفاسلىق، ياكى جىنسىي مۇناسىۋەتتە بولغان پاكلىق ھالىتىدە تالاق قىلىش ھارامدۇر، لېكىن تالاق چۈشىدۇ. تالاق قىلىشقا ئېھتىياجى بولماي تۇرۇپ تالاق قىلىش مەكروھتۇر. ئېھتىياج بولۇپ قالغاندا تالاق قىلىش مۇباھتۇر. جىنسىي مۇناسىۋەت زىيان قىلىدىغان ئادەمنىڭ تالاق قىلىشى سۈننەتتۇر. خوتۇننى تالاق قىلىشتا ئاتا - ئانىغا ئىتائەت قىلىش ۋاجىپ ئەمەس. خوتۇننى تالاق قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئۇنى بىر تالاقتىن كۆپ تالاق قىلىشى

هارامدۇر. ئۇنى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگەن پاكلىق ھالىتىدە تالاق قىلىشى ۋاجىپتۇر. ئۇنى بىر تالاق قىلىدۇ، ئارتۇق تالاق قىلماستىن ئىددىتى تۈگىگىچە ئۆيىدە قويىدۇ. يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئىددىتى تۈگەشتىن ئىلگىرى ئەرنىڭ ئۆيىدىن چىقىپ كېتىشى ياكى ئەرنىڭ ئۇنى ئۆيىدىن چىقىرىۋېتىشى هارامدۇر. تالاق سۆزلەش بىلەن چۈشىدۇ، پەقەت نىيەت قىلىش بىلەن چۈشمەيدۇ.

*** ئىددەت تۇتۇش:** ئىددەت تۇتىدىغان ئاياللار مۇنداق بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ هاملىدار ئايال بولۇپ، تالاق قىلىنغان هاملىدار ئايالنىڭ ئىددىتى ۋە ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن هاملىدار ئايالنىڭ ئىددىتى بوشانغانغا قەدەر بولىدۇ. 2 ـ ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايالنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈن بولىدۇ. 3 ـ هەيز كۆرۈش يېشىدا تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئىددىتى ئۈچ قېتىم هەيز كۆرگىچە بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىددىتى ئۈچىنچى قېتىم هەيز كۆرۈپ بولغاندىن كېيىنكى پاكلىقتا تۈگەيدۇ. 4 ـ هەيز كۆرۈش يېشىغا توشماي تۇرۇپ تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئىددىتى ئۈچ ئاي بولىدۇ. يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئىددەت تۇتۇش جەريانىدا ئېرىنىڭ ئۆيىدە قېلىشى ۋاجىپتۇر. ئەر ئۇنىڭ خالىغان يېرىنى كۆرسە ۋە ئۇنىڭ بىلەن خىلۋەتتە قالسا، دۇرۇس بولىدۇ. چۈنكى، الله ئۇ ئىككىسىنىڭ يارىشىپ قېلىشىنى مۇۋەپپەق قىلىشى مۇمكىن.

يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق قىلىنغان ئايال بىلەن ئىددەت جەريانىدا يېنىشىۋېلىش ئەرنىڭ: «مەن سىز بىلەن يېنىشىۋالدىم» دېگەن سۆزى ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى بىلەن هاسىل بولىدۇ. ئىددەت ئىچىدە يېنىشىۋېلىش ئۈچۈن خوتۇنىنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش هاجەتسىزدۇر.

* قەسەم: قەسەمدە كەففارەتنىڭ ۋاجىپ بولۇشى ئۈچۈن مۇنداق تۆت شەرت بار: 1 ـ چىن قەسەم قىلغانلىقنى نىيەت قىلىش كېرەك. شۇڭا قەسەمنى نىيەت قىلماستىن، تىلى بىلەنلا ئېيتىپ قويسا، قەسەم بولمايدۇ. سۆز ئارىسىدا: «ياق! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى»، «شۇنداق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى قىلىش مەقسەتسىز قەسەم دەپ ئاتىلىدۇ. 2ـ كېلەچەكتە مۇمكىن بولىدىغان ئىشقا قەسەم قىلىش كېرەك. شۇڭا ئۆتۈپ كەتكەن ئىشقا بىلمەستىن ياكى ئۆزىنى راستقا چىقىرىشنى ئويلاپ ياكى يالغانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ (بۇ يالغان قەسەم بولۇپ، چوڭ گۇناهلاردىن هېسابلىنىدۇ) قەسەم قىلسا، ياكى كېلەچەكتە بولىدىغان ئىشقا ئۆزىنى راستقا چىقىرىشنى ئويلاپ قەسەم قىلسا، ئاندىن ئۇ ئىش ئۇنىڭ دەل ئەكسىچە بولسا، قەسەم هېسابلانمايدۇ. 3 ـ قەسەم قىلغۇچىنىڭ ئىختىيارى هالەتتە قەسەم قىلىشى، قەسەم قىلىشقا زورلانماسلىقى كېرەك. 4 ـ قىلماسلىققا قەسەم قىلغان ئىشنى قىلىش بىلەن ياكى قىلىشقا قەسەم قىلغان ئىشنى قىلماسلىق بىلەن بۇزالايدىغان قەسەم بولۇش كېرەك. بىرەر ئىشقا قەسەم قىلغان، لېكىن ئۇنىڭدىن مەلۇم نەرسىنى مۇستەسنا قىلغان كىشىگە مۇنداق ئىككى شەرت تۈپەيلى كەففارەت ۋاجىپ بولمايدۇ: 1 ـ مۇستەسنا قىلىنغان نەرسىنىڭ قەسەم بىلەن بىر تۇتاش بولۇشى. 2 ـ "الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله خالىسا" دېگەنگە ئوخشاش قەسەمنى مۇستەسنا قىلىنغان ئىشقا باغلىق قىلىپ قويۇشنى مەقسەت قىلىش.

كىمكى بىرەر ئىشقا قەسەم قىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەكسىچە بولغان ئىشنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى هېس قىلغان بولسا، قەسىمىگە كەففارەت بېرىپ شۇ ياخشى ئىشنى قىلىشى سۈننەتتۇر.

قەسەمنىڭ كەففارىتى: قەسەمنىڭ كەففارىتى ئون مىسكىنگە تاماق بېرىش بولۇپ، هەر مىسكىنگە بىر يېرىم كىلو تاماق بېرىدۇ ياكى ئۇلارغا بىر قۇر كىيىم بېرىدۇ ۋەياكى بىر قۇل ئازاد قىلىدۇ. كىمكى مۇنداق قىلالمىسا، ئۈچ كۈن ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتىدۇ. مىسكىنلەرگە تاماق بېرىشكە ياكى كىيىم بېرىشكە قادىر تۇرۇپ روزا تۇتقان كىشىنىڭ كەففارىتى گەدىنىدىن ساقىت بولمايدۇ. كەففارەتكە قەسەمنى بۇزۇشتىن ئىلگىرى ياكى بۇزغاندىن كېيىن ئەمەل قىلىش دۇرۇس بولىدۇ. كىمكى بىر ئىشقا بىرقانچە قېتىم قەسەم قىلغان تەقدىردە بىرلا قېتىم كەففارەت بەرسە كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بىر مۇنچە ئىشقا قەسەم قىلغان بولسا، شۇ ئىشلارنىڭ سانى بىلەن تەڭ كەففارەت بېرىدۇ.

* الله نى نامازدا ۋە باشقا ئىبادەتلەردە ياد ئەتكەندە، باشقىلارغا دەخلى ـ تەرۇز يەتكۈزمەستىن، ئۆزى ئاڭلىغىدەك شەكىلدە تەلەپپۇز قىلسا بولىدۇ.

*** نەزىر قىلىش:** نەزىر مۇنداق بىرقانچە تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ شەرتسىز نەزىر. مەسىلەن، بىراۋنىڭ: «ئەگەر كېسىلىمدىن شىپا تېپىپ قالسام، الله قا ئاتاپ نەزىر قىلىمەن» دېگىنىگە ئوخشاش. ئۇ مۇئەييەن بىر نەزىرنى نىيەت قىلمىغانلىقى ئۈچۈن شىپا تاپقان ۋاقىتتا قەسەمنىڭ كەففارىتىنى بېرىش لازىم بولىدۇ. 2 ـ تېرىككەن ۋە ئاچچىقلانغان ۋاقىتتا قىلغان نەزىر. بۇ، بىرەر ئىشنى قىلىشنى مەنئى قىلىدىغان ياكى شۇ ئىشنى قىلىشقا ئۈندەيدىغان مەقسەتنى شەرت قىلىپ نەزىرنى ئاسقىغا ئېسىپ قويۇش. مەسىلەن، بىراۋنىڭ: «ئەگەر مەن ساڭا گەپ قىلىدىغان بولسام، گەدىنىمگە بىر يىل روزا تۇتۇش يۈكلەنسۇن» دېگىنىگە ئوخشاش. ئۇنىڭ ھۆكمى شۇكى، ئەگەر ئۇ شۇ شەخسكە گەپ قىلغان تەقدىردە، ئۇنىڭغا ئۆز ئۈستىگە ئالغان نەرسىگە ئەمەل قىلىش بىلەن قەسەمنىڭ كەففارىتىنى بېرىش ئىختىيارلىقى بېرىلىدۇ. 3 ـ رۇخسەت قىلىنىغان نەزىر. مەسىلەن: «كىيىمىمنى كىيىشنى ئۆزەمگە الله نىڭ نامى بىلەن ۋاجىپ قىلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش. ئۇنىڭ ھۆكمى شۇكى، ئۇنىڭغا كىيىمىنى كىيىش بىلەن قەسەمنىڭ كەففارىتىنى بېرىش ئىختىيارلىقى بېرىلىدۇ. 4 ـ مەكروھ بولغان نەزىر. مەسىلەن: «خوتۇنۇمنى تالاق قىلىشنى ئۆزەمگە الله نىڭ نامى بىلەن ۋاجىپ قىلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش. ئۇنىڭ ھۆكمى شۇكى، نەزىر قىلغان ئىشنى قىلماستىن قەسەمنىڭ كەففارىتىنى بېرىش سۈننەتتۇر، ئەگەر ئۇنى قىلغان بولسا، كەففارەت كەلمەيدۇ. 5 ـ گۇناھ بولىدىغان نەزىر. مەسىلەن: «مەن ئوغرىلىق قىلىشنى ئۆزەمگە الله نىڭ نامى بىلەن ۋاجىپ قىلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش. ئۇنىڭ ھۆكمى شۇكى، بۇ نەزىرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ھارامدۇر، شۇڭا ئۇ قەسەمنىڭ كەففارىتىنى بېرىش بىلەن بىرگە الله قا تەۋبە قىلىشى لازىم، ئەگەر نەزىر قىلغان ئىشنى قىلسا گۇناھكار بولىدۇ، كەففارەت كەلمەيدۇ. 6 ـ تائەت ـ ئىبادەت بولىدىغان نەزىر. مەسىلەن، الله قا يېقىنلىششنى كۆزلەپ: «مەن الله قا ئاتاپ ناماز ئوقۇشنى ئۆزەمگە ۋاجىپ قىلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش.

ئەگەر نەزىرنى كېسەلنىڭ ساقىيىشىغا ئوخشاش شەرتكە باغلاپ قويسا، شەرت ھاسىل بولغاندا ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى شەرتكە باغلاپ قويمىغان بولسا، ئۇنىڭغا شەرتسىز ۋاپا قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ.

*** ھازا تۇتۇش:** خوتۇن كىشىگە ئېرىدىن باشقا ھەرقانداق بىر مېيىت ئۈچۈن ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ھازا تۇتۇشى ھارامدۇر. پەقەت ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن ھازا تۇتىدۇ. ئۇنىڭ ھازا تۇتۇۋاتقان كۈنلىرىدە ياسانماسلىقى، زېرىران، ئەتىر قاتارلىقلارغا ئوخشاش خۇشپۇراق نەرسىلەرنى ئىشلەتمەسلىكى، ئۈزۈك چاغلىق زىننەت بۇيۇملىرىنى تاقىماسلىقى، قىزىل ۋە سېرىق رەڭلىك چىرايلىق كىيىملەرنى كىيمەسلىكى، خېنە قويماسلىقى، ھۆسۈن تۈزىمەسلىكى، قارا سۈرمە تارتماسلىقى، خۇشپۇراقلىق ئۇپا ـ ئەڭلىكلەرنى سۈرتمەسلىكى ۋاجىپتۇر. ئۇنىڭ تىرناق ئېلىشى، تۈكىنى يۇلۇشى ۋە يۇيۇنىشى دۇرۇستۇر. قارا كىيىمگە ئوخشاش مۇئەييەن رەڭلىك كىيىم كىيىشى ۋاجىپ ئەمەس. ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئۆيدە ئىددەت تۇتۇشى ۋاجىپتۇر. ئۇنىڭ ئۇ ئۆيدىن يۆتكىلىشى ھارام بولۇپ، پەقەت ھاجەت ئۈچۈن يۆتكەلسە بولىدۇ. پەقەت ھاجەت بولۇپ قالغاندا كۈندۈزى چىقىدۇ.

*** ئېمىلداشلىق:** نەسەبتىن ھارام بولغان نەرسە ئېمىلداشلىقتىنمۇ ھارام بولىدۇ. ئۇ مۇنداق ئۈچ شەرت ئاستىدا بولىدۇ: 1 ـ تۇغۇتتىن كېيىن كەلگەن سۈت بولۇش كېرەك، باشقا سۈت بولسا بولمايدۇ. 2 ـ بالىنىڭ ئېمىشى تۇغۇلۇپ دەسلەپكى ئىككى يىل ئىچىدە بولۇش كېرەك. 3 ـ ئەمگەن قېتىم سانى جەزمەن بەش ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ بولۇش كېرەك. بىر قېتىملىق ئېمىش بالىنىڭ سۈتكە تويۇشىنى ئەمەس، ئەمچەكنى قويىۋەتكىچە ئېمىشنى كۆرسىتىدۇ. ئېمىلداشلىق بىلەن تەمىناتىنى بېرىش ۋە مىراسخورلۇق قىلىش ئىسپاتلانمايدۇ.

* **ۋەسىيەت قىلىش:** كىمىكى ئۆلگەندىن كېيىن ھۆججەتسىز ھەققىم بار دەپ كەلگەن كىشىنىڭ ھەققىنى بىرىشنى ۋارىسلىرىغا ۋەسىيەت قىلىشى ۋاجىپتۇر. كۆپ بايلىق قالدۇرغان ئادەمنىڭ ۋەسىيەت قىلىشى سۈننەتتۇر. بايلىقىنىڭ بەشتىن بىرىنى مىراسخور بولمىغان كەمبەغەل تۇغقانلىرىغا سەدىقە قىلىپ بېرىشنى ۋەسىيەت قىلىش، كەمبەغەل تۇغقانلىرى بولمىسا مىسكىنگە، ئالىمغا ۋە ياخشى ئادەمگە بېرىشنى ۋەسىيەت قىلىش مۇستەھەبتۇر. مىراسخورلىرى بار كەمبەغەل ئادەمنىڭ ۋەسىيەت قىلىشى مەكرۇھتۇر، پەقەت شۇ مىراسخورلىرى باي بولغان تەقدىردە ۋەسىيەت قىلسا مۇباھتۇر. بايلىقىنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن جىقىنى يات ئادەمگە ۋەسىيەت قىلىش ھارامدۇر. مىراسخور كىشىگە ئاز مىقداردا بولسىمۇ ۋەسىيەت قىلىش ھارامدۇر، ئەمما ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن مىراسخورلىرى ئۇنىڭغا ئىجازەت بەرسە دۇرۇس بولىدۇ. ۋەسىيەت قالدۇرغۇچىنىڭ: "يېنىۋالدىم"، "بىكار قىلدىم"، ياكى "ئۆزگەرتتىم" دېگەنگە ئوخشاش سۆزلىرى بىلەن ۋەسىيەت بىكار قىلىنىدۇ.

قالدۇرغان ۋەسىيەتنىڭ بېشىغا مۇنداق دەپ يېزىش مۇستەھەبتۇر: «ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەنكى، بۇ پالانىنىڭ قالدۇرغان ۋەسىيىتىدۇر. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇ بىر الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا، ئۇنىڭ يېگانە ئىگەنلىكىگە، شېرىكى يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە، جەننەتنىڭ ۋە دوزاخنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە، قىيامەتنىڭ چوقۇم كېلىدىغانلىقىغا، الله نىڭ قەبرىلەردىكى ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىدىغانلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىدىمەن. مەن ئائىلەمدىكى مەندىن كېيىن قالغانلارغا الله تىن قورقۇشنى، ئارىلىرىنى تۈزەشنى، ئەگەر ھەقىقىي مۆمىن بولسا، الله قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىشنى ۋەسىيەت قىلىمەن، مەن ئۇلارغا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ۋەسىيەت قىلغان مۇنۇ ئىشلار بىلەن ۋەسىيەت قىلىمەن: ﴿ئى ئوغۇللىرىم! الله سىلەرگە مۇشۇ دىننى (يەنى ئىسلام دىنىنى) تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار)﴾. [سۈرە بەقەرە، 132 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

* پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يوللىغان دۇرۇد بىلەن سالامنى ئىككىسىنىڭ بىرىگىلا قىسقارتىپ قويماستىن، ھەر ئىككىسىنى بىرگە يوللاش مۇستەھەبتۇر. پەيغەمبەرلەردىن باشقىلارغا دۇرۇد ۋە سالام يوللاش بىلەن گەپ باشلاشقا بولمايدۇ، مەسىلەن: ئەبۇبەكرى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دېيىش ياكى ئەلەيھىسسالام دېيىشكە بولمايدۇ. مۇنداق قىلىش مەكرۇھتۇر. ئۆلىمالارنىڭ بىردەك قارىشىدا باشقىلارنى پەيغەمبەرلەرگە ئەگەشتۈرۈشكە بولىدۇ، مەسىلەن: «ئى الله! مۇھەممەدكە، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىگە، ئاياللىرىغا ۋە باللىرىغا رەھمەت قىلغىن» دېيىشكە بولىدۇ.

* ساھابىلەرگە، تابىئىنلارغا، ئۇلاردىن كېيىنكى ئۆلىمالارغا ۋە ياخشى بەندىلەرگە الله تىن رازىلىق ۋە رەھمەت تىلەش مۇستەھەبتۇر. مەسىلەن: «ئىمام ئەبۇ ھەنىفە، مالىك، شافىئى ۋە ئەھمەدتىن الله رازى بولسۇن!» دېيىشكە، ياكى: «الله ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!» دېيىشكە بولىدۇ.

* **مال بوغۇزلاش:** ھايۋانلارنىڭ گۆشىنى يېيىش ئۈچۈن ئۇلارنى بوغۇزلاش ۋاجىپتۇر. بوغۇزلىنىدىغان ھايۋاندا مۇنۇ شەرتلەر تېپىلىش كېرەك: 1 ـ گۆشىنى يېگىلى بولىدىغان ھايۋان بولۇش. 2 ـ باشقۇرغىلى بولىدىغان ھايۋان بولۇش. 3 ـ قۇرۇقلۇق ھايۋىنى بولۇش. ھايۋانلارنى بوغۇزلاش ئۈچۈن مۇنداق تۆت شەرت تېپىلىش لازىم: 1 ـ بوغۇزلىغۇچى ئاقىل بولۇش. 2 ـ بوغۇزلايدىغان ئەسۋاپ چىشلىق ۋە تىرناق بولماسلىقى كېرەك. ئۇ ئىككىسى بىلەن مال بوغۇزلاش دۇرۇس ئەمەس. 3 ـ كېكىرتەكنى، قىزىلئۆڭگەچنى، ئىككى جان تومۇرنى ياكى بىرىنى كېسىش. 4 ـ پىچاق سۈرگەندە: "بىسمىللاھ" دېيىش. سەۋەنلىكتىن دېمىگەن بولسا، ساقىت بولىدۇ. ئەرەبچىدىن باشقا تىلدا دېيىشىمۇ كۇپايە قىلىدۇ. "بىسمىللاھ" بىلەن بىرگە تەكبىر ئېيتىش سۈننەتتۇر.

* **شىكار قىلىش:** شىكار قىلىش ئوۋ ئوۋلاشنى بىلدۈرىدۇ. ئوۋلىنىدىغان ھايۋاندا مۇنداق شەرتلەر تېپىلىشى كېرەك: 1 ـ گۆشى ھالال ھايۋان بولۇش. 2 ـ تەبىئىي ياۋايى ھايۋان بولۇش. 3 ـ باشقۇرغىلى بولمايدىغان ھايۋان بولۇش. شىكارنىڭ ھۆكمىگە كەلسەك، شىكار قىلىش شىكار قىلغۇچىغا رۇخسەتتۇر. بىھۇدە ۋە بىكاردىن بىكارغا ئوۋ ئوۋلاش مەكرۇھتۇر. ئوۋ ھايۋىنىنى قوغلاش بىلەن كىشىلەرگە زىيان يەتكۈزۈش ھارامدۇر. شىكار قىلىش ئۈچۈن مۇنداق تۆت شەرت تېپىلىشى لازىم: 1 ـ ئوۋچى مال بوغۇزلىسا، دۈرۈس بولىدىغان كىشى بولۇش. 2 ـ شىكار قىلىدىغان ئەسۋاپنىڭ مال بوغۇزلانسا، گۆش ھالال بولىدىغان ئەسۋاپ بولۇشى، يەنى نەيزە، ئوق ۋە شۇنىڭدەك بىسلىق ئەسۋاپ بولۇشى. ئەگەر ئوۋ قارچۇغا ياكى ئىتقا ئوخشاش ئوۋ ھايۋىنى بىلەن ئوۋلانسا، ئوۋغا ئۆگىتىلگەن ھايۋان بولۇش لازىم. 3 ـ ئوۋلاشنى مەقسەت قىلىش يەنى ئەسۋاپنى ئاتقان چاغدا ھايۋاننى ئوۋلاشنى نىيەت قىلىش. ئەمما ئەسۋاپنىڭ ئىگىسىنىڭ نىيىتىسىز ئوۋ ئۆلىنىپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ گۆشىنى يېيىش ھالال بولمايدۇ. 4 ـ ئەسۋاپنى ئاتقان چاغدا "بىسمىللاھ" دېيىش. سەۋەنلىك بىلەن بولسىمۇ "بىسمىللاھ" دېيىلمىسە، ئوۋلانغان ھايۋاننىڭ گۆشىنى يېيىش ھارامدۇر.

* **يېمەكلىك:** يېيىلىدىغان ۋە ئىچىلىدىغان ھەممە نەرسە يېمەكلىك دەپ ئاتىلىدۇ. ئەسلىدە يېمەكلىك ھالالدۇر. ھەرقانداق يېمەكلىك مۇنداق ئۈچ شەرت ئاستىدا ھالال بولىدۇ: 1 ـ يېمەكلىك پاكىز بولۇش كېرەك. 2 ـ يېمەكلىكتە زىيان قىلىدىغان نەرسە بولماسلىقى كېرەك. 3 ـ يېمەكلىككە پاسكىنا نەرسە چۈشۈپ كەتمەسلىكى كېرەك.

قان ۋە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋانغا ئوخشاش ھەرقانداق نىجىس نەرسە ھارامدۇر. زەھەرگە ئوخشاش زىيانلىق نەرسە ئارىلاشتۇرۇلغان يېمەكلىك، شۇنداقلا تېزەك، سىيدۈك، پىت، بۈرگە قاتارلىقلارغا ئوخشاش پاسكىنا نەرسە چۈشۈپ كەتكەن يېمەكلىك ھارامدۇر.

قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرىدىن يەرلىك ئېشەك، شۇنداقلا شىر، يولۋاس، بۆرە، يىلپىز، ئىت، چوشقا، مايمۇن، مۆشۈك، تۈلكە، تىيىنگە ئوخشاش ئوۋقۇر چىشى بىلەن خىرىس قىلىدىغان ھايۋانلار ھارامدۇر، پەقەت سىرتلان ھالالدۇر.

ئۈچار قۇشلاردىن قاغا، لاچىن، قارچىغا، قۇرغۇي، بۈركۈت، تۇرنا، ھوقۇش قاتارلىقلارغا ئوخشاش تىرنىقى بىلەن يىرتىپ يەيدىغان قۇشلار، شۇنداقلا سا، تاز قارا ۋە لەقلەققە قاتارلىقلارغا ئوخشاش تاپ يەيدىغان قۇشلار ھارامدۇر. شەپەرەڭ، چاشقان، ھەرە ھەسەل ھەرىسى، چىۋىن، پەرۋانە، ھۆپۈپ، كىچىك كىرپە، چوڭ كىرپە، يىلانغا ئوخشاش ئەرەب خەلقى پاسكىنا دەپ بىلىدىغان جانلىقلار، لېچىنكا، كۈسۈتكە (سېرىق چاشقان)، قوڭغۇز، سالما قاتارلىقلارغا ئوخشاش ھاشارەتلەر، چايانغا ئوخشاش شەرىئەت ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇغان جانلىقلار، چۈمۈلىگە ئوخشاش شەرىئەت ئۆلتۈرۈشنى مەنئى قىلغان جانلىقلار، يېگىلى بولىدىغان ھايۋان بىلەن يېگىلى بولمايدىغان ھايۋاننىڭ جۈپلىشىشىدىن تۇغۇلغان جانلىقلار ھارامدۇر. ياۋا ئېشەك بىلەن ئاتتىن تۇغۇلغانغا ئوخشاش يېگىلى بولىدىغان ئىككى خىل ھايۋاندىن تۇغۇلغان جانلىق ھارام ئەمەس. ئەرەبلەر بىلمەيدىغان، شەرىئەتتە تىلغا ئېلىنمىغان ھايۋانلار ھىجاز زېمىنىدا تېپىلىدىغان، ئوخشاشلىقى ئەڭ يېقىن بولغان ھايۋانغا سېلىشتۇرۇلىدۇ. ئەگەر ھارام ھايۋانغا ياكى ھالال ھايۋانغا ئوخشاپ قالسا، شۇ ھايۋاننىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ. ھالال ھايۋانغىمۇ، ھارام ھايۋانغىمۇ ئوخشاپ قالسا، ھارام ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم چىقىرىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا تۆگە، كالا، قوي، ئاتقا ئوخشاش ھايۋانلار، زىراپە، توشقان، كېلە، كىيىككە ئوخشاش ياۋايى ھايۋانلار ھالالدۇر. تۆگە قۇشى، توخۇ، تور، شاتۇتى، كەپتەر، قۇشقاچ، ئۆردەك، غازغا ئوخشاش قۇشلارمۇ ھالالدۇر. سۇ قۇشلىرىنىڭ ھەممىسى ھالالدۇر. دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ ھەممىسى ھالالدۇر. ھەم سۇ ھەم قۇرۇقلۇقتا ياشايدىغان ھايۋانلاردىن پاقا، يىلان ۋە تىمساھ قاتارلىقلار ھارامدۇر.

نىجىس نەرسىلەر بىلەن سۇغۇرۇلغان ياكى ھۆللانغان زىرائەت ۋە مېۋىلىك دەرەخلەرنىڭ ھوسۇلىنى يېيىش دۈرۈس بولىدۇ، پەقەت ئۇنىڭدا نىجاسەت تەمىنىڭ ياكى پۇرىقىنىڭ بارلىقى ئاشكارىلانسا ھارام بولىدۇ. كۆمۈر، توپا، لاينى يېيىش، پىياز، سامساق ۋە شۇنىڭدەك پۇراقلىق نەرسىنى پىشۇرماي يېيىش

مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئاچ قېلىپ ھارام ياكى مەكرۇھ نەرسىلەرنى يېيىشكە مەجبۇرى بولۇپ قالسا، پەقەت جېنىنى ساقلاپ قالغىدەك يېيىش ۋاجىپتۇر.

* **ئەۋرەت:** ئەۋرەت ئىنساننىڭ ئۇياتلىق ئەزاسى بولۇپ، ئۇ ئۇنى باشقىلارنىڭ كۆرۈپ قېلىشىدىن ھايا قىلىدۇ. بۇ يەردە توختالماقچى بولغان ئەۋرەت بولسا، ئۇنى ياپماي تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا ۋە كەئبىنى تاۋاپ قىلىشقا بولمايدىغان ئەۋرەتتۇر. ئون ياشقا كىرگەن ئوغۇل بالىنىڭ ئەۋرىتى كىندىك بىلەن تىزنىڭ ئارىلىقىدۇر، يەتتە ياشتىن ئون ياشقىچە بولغان بالىنىڭ ئەۋرىتى پەقەت ئالدى ۋە ئارقا ئەزالىرىدۇر. بالاغەتكە يەتكەن ھۆر ئايالنىڭ يۈزى، ئىككى قولى ۋە ئىككى ئايىغىدىن باشقا ھەممە يېرى ئەۋرەتتۇر. مەسىلەن، خوتۇن كىشى بىلىكىنى ئوچۇق قويۇپ ناماز ئوقۇسا ياكى كەئبىنى تاۋاپ قىلسا،ئۇنىڭ ئىبادىتى دۇرۇس بولمايدۇ. ئالدى ۋە ئارقىدىن ئىبارەت ئېغىر ئەۋرەتنى نامازدىن باشقا ۋاقىتلاردىمۇ يېپىش پەرزدۇر. ئەۋرەتنى گەرچە قاراڭغۇ ياكى خىلۋەت جايدا ئېھتىياجسىز ئېچىشمۇ مەكرۇھتۇر. داۋالىتىش ياكى خەتنە قىلدۇرۇشقا ئوخشاش زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغان ۋاقىتتا، ئەۋرەتنى باشقىلارغا ئېچىش مۇباھتۇر.

* **مەسجىدلەرنىڭ ھۆكۈملىرى:** مەسجىدلەرنى ئېھتىياجغا چۇشلۇق سېلىش پەرزدۇر، ئۇ يەر يۈزىدە الله ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئورۇندۇر، ئۇنىڭدا غەزەل ئېيتىش، چاۋاك چېلىش، نەي چېلىش، ھارام شېئىرنى ئوقۇش، ئەر ـ ئايال ئارىلىشىپ تۇرۇش، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ۋە ئېلىم ـ سېتىم قىلىش ھارامدۇر. مەسجىدتە ئېلىم ـ سېتىم قىلغان ئادەمگە: «الله تىجارىتىڭدە پايدا بەرمىسۇن!» دېيىش سۈننەتتۇر. يۈتۈپ كەتكەن نەرسىسىنى مەسجىدتە سۈرۈشتە قىلىش ھارامدۇر. شۇنداق قىلغان ئادەمگە: «الله ئۇ نەرسەڭنى ساڭا قايتۇرۇپ بەرمىسۇن!» دېيىش سۈننەتتۇر. بالىلارغا مەسجىدتە تەلىم ـ تەربىيە بېرىش، نىكاھ قىلىش، ھۆكۈم چىقىرىش، رۇخسەت قىلىنغان شېئىرنى ئوقۇش، ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىنىڭ ۋە باشقىلارنىڭ ئۇخلىشى، مېھمانلار ۋە كېسەللەرنىڭ قونۇپ قېلىشى ۋە كۈندۈزدە ئۇخلىشى مۇباھتۇر. خاتا سۆزلەردىن، تالاش ـ تارتىشلاردىن، بىھۇدە سۆزلەرنى كۆپ قىلىشتىن، ياخشى بولمىغان ئىشلار بىلەن ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ قىلىشتىن، زۆرۈر بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا يول قىلىۋېلىشتىن ساقلىنىش سۈننەتتۇر. دۇنيا ئىشلىرى ھەققىدە ئارتۇق سۆزلەش مەكرۇھتۇر. ئۇنىڭ جەينامازلىرىنى، چىراقلىرىنى، توكلىرىنى توي ـ تۆكۈن، نەزىر ـ چىراقچا ئوخشاش مۇراسىملاردا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

* ئىمام ئىبنى جەۋزى (الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «جازاغا تارتىلغۇچىنىڭ جازانى ھېس قىلماسلىقى ئەڭ ئېغىر جازادۇر. ئۇنىڭدىنمۇ ئېغىر بولغىنى ھارام مالغا ئېرىشكەنلىك ۋە گۇناھ ئىشلىگەنلىك بىلەن خۇشاللىنىشقا ئوخشاش جازاغا تارتىلىدىغان ئىشلار بىلەن خۇشاللىنىشتۇر.»

* **ۋاقىت:** سەلەف سالىھلار ۋاقىتنى پايدىسىز ئىشلار بىلەن زايە قىلىۋېتىشتىن ئاگاھلاندۇراتتى. كۈنلەر خۇددى بىر تال داننى تېرىساڭ، مىڭ تال دان چىقىرىپ بېرىدىغان زىرائەتگاھقا ئوخشايدۇ. ئەقىل ئىگىسىگە ئۇرۇق چاچماسلىق ياكى ئۇرۇق چېچىشقا سۇسلۇق قىلىش يارىشامدۇ؟

* ئەرگە خوتۇنىنىڭ خىراجىتىنى بېرىش ۋاجىپ بولۇپ، ئەر خوتۇنىنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك، تۇرالغۇ ـ جاي قاتارلىق پۈتۈن ئېھتىياجلىرىنى مۇۋاپىق رەۋىشتە تەمىنلىشى كېرەك.

* ھايۋانلارنى باققۇچى، ئۇنىڭغا ئۆت ـ چۆپ بېرىشى ۋە سۇغۇرىشى ۋاجىپتۇر. ئۇنىڭغا ئۆت ـ چۆپ، سۇ بەرمىسە مەجبۇرلىنىدۇ. ئەگەر ئۇنىمۇ قىلغىلى ئۇنىمىسا ياكى باقالمىسا سېتىشقا ياكى ئىجارىگە بېرىشكە ۋەياكى گۆشىنى يېگىلى بولىدىغان ھايۋان بولسا، ئۆلتۈرۈشكە مەجبۇرلىنىدۇ. ھايۋاننى تىللاش، سۈنئىي ئۇسۇلدا ئۇرۇقلاندۇرۇش، بالىسىغا زىيان قىلغىدەك دەرىجىدە سېغىۋېلىش، يۈزىگە ئۇرۇش ياكى تامغا ئۇرۇش قاتارلىقلار ھارامدۇر.

* ئىنسان ياكى ھايۋان سۈرىتى چۈشۈرۈلگەن رەختلەردىن كىيىم كىيىش، ئېسىش، تامغا پەردە قىلىش، سېتىش قاتارلىقلار ھارام بولۇپ، چوڭ گۇناھلاردىن ھېسابلىنىدۇ.

* زىنا شېرىكتىن قالسىلا ئەڭ چوڭ گۇناھتۇر. ئىمام ئەھمەد مۇنداق دەيدۇ: «ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن قالسا، زىنا قىلىشتەك چوڭ گۇناھنىڭ بارلىقىنى بىلمەيمەن.» زىنانىڭ گۇناھى پەرقلىق بولىدۇ. ئېرى بار ئايال بىلەن ياكى مەھرەم ئايال بىلەن ياكى خوشنىسى بىلەن ۋەياكى تۇغقىنى بىلەن زىنا قىلىش ئەڭ چوڭ ۋە ئېغىر گۇناھتۇر. بەچچىۋازلىق قىلىش تېخىمۇ چوڭ گۇناھتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپ ساندىكى ئۆلىمالار: «قىلغۇچى ۋە بەرگۈچى ھەر ئىككىلىسىنى گەرچە ئۇلار ئۆيلەنمىگەن بولسىمۇ، ئۆلتۈرۈش كېرەك!» دەپ قارايدۇ. شەمسۇددىن مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر خەلىپە بەچچىۋازنى كۆيدۈرۈپ ئۆلتۈرۈشنى توغرا تاپسا، ئۇنىڭ شۇنداق ھۆكۈم چىقىرىش ھەققى بار.» بۇ قاراش ئەبۇبەكرى ۋە باشقا ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلاردىن رىۋايەت قىلىنغان.

* كاپىرلارنىڭ بايراملىرىنى تەبرىكلەش ياكى ئۇلارنىڭ بايراملىرىغا قېتىلىش ۋە ئۇلارغا ئالدى بىلەن سالام بېرىش ھارامدۇر. ئەگەر ئۇلار بىزگە ئالدى بىلەن سالام قىلسا، بىزنىڭ ئۇلارغا: «ۋەئەلەيكۇم» دەپ جاۋاپ قايتۇرۇشىمىز ۋاجىپتۇر. ئۇلارغا ۋە دىندا بىدئەت پەيدا قىلغۇچىلارغا ھۆرمەت كۆرسىتىپ ئورۇندىن تۇرۇش ھارامدۇر. ئۇلار بىلەن قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈش مەكرۇھتۇر. ئەمما ئۇلارنىڭ مانەم مۇراسىملىرىغا قاتنىشىش ۋە كېسەللىرىنى يوقلاشقا كەلسەك، شەرىئەتكە پايدىلىق بولمىغان تەقدىردە ھارامدۇر.

* الله بىزگە پەرزەنتلەرنى دۇنيانىڭ زىننىتى قىلىپ ئاتا قىلدى، لېكىن ئۇلارمۇ ھەم سىناق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، باللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن بىر تۈرلۈك سىناقتۇر﴾. [سۈرە ئەنفال 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئاتا ـ ئانا پەرزەنتلىرىنى ياخشى تەربىيىلەش لازىمدۇر. چۈنكى الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆئمىنلەر! ئۆزەڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار﴾. [سۈرە تەھرىم 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچىسىلەر، ھەممىڭلار پاداڭلار ھەققىدە سوراق قىلىنىسىلەر.» پەرزەنتلەرنىڭ بالاغەتكە يېتىشى ئاتا ـ ئانا ئۈستىدىكى مەسئۇلىيەتنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىدىغانلىقىدىن دېرەك بەرمەيدۇ. ئەگەر ئۇلارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئىشلىرىدا ئۇلارغا ۋەز ـ نەسىھەت قىلىپ، زىيانلىق بولغان ئىشلاردىن ئۇلارنى توسمايدىكەن، ھەقىقەتەن ئامانەتكە خىيانەت قىلغان بولىدۇ ۋە ئېغىر ئاقىۋەتكە دۇچار بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئەسكەرتىپ مۇنداق دەيدۇ: «الله مەلۇم كىشىلەرنى بىر بەندىنىڭ باشقۇرۇشى ئاستىدا قىلغان بولۇپ، ئۇ بەندە ئۇلارنى ئالدىغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، الله ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

* **زاھىدلىق:** ئىنساننىڭ ئۆز ئېھتىياجىنى قامدايدىغان، ئۆزىنىڭ ئىشىنى ياخشىلايدىغان، ئاخىرەت ئىشلىرى يولىدا ئۆزىگە ياردىمى بولىدىغان ئىشلارنى تەرك ئېتىشى زاھىدلىق ئەمەس، بەلكى بۇ بىر نادانلىقتۇر. ھەقىقىي زاھىدلىق دېگەن ئارتۇق باياشاتچىلىقنى، ئىنسانغا زۆرۈر بولمىغان نەرسىلەرنى تەرك ئېتىشتىن ئىبارەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى مانا مۇشۇنداق قىلاتتى.

## كېسەللەرنى داۋالاش ئۈچۈن شەرىئەت يولغا قويغان دۇئالار بىلەن دەم سېلىش

شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله نىڭ تۇتقان يولى ھەققىدە ئويدان پىكىر يۈرگۈزگۈچى بالايى ـ ئاپەتلەرنىڭ الله تەقدىر قىلىپ ئورۇنلاشتۇرغان سىناق ئىكەنلىكىنى چۈشىنىپ يېتەلەيدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز سىلەرنى بىر ئاز قورقۇنچ بىلەن، بىر ئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، بالىلىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز. (بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن﴾. [سۈرە بەقەرە، 155 ـ ئايەت]

ياخشى كىشىلەر بالايى ـ ئاپەتلەردىن يىراق بولىدۇ دەپ ئويلىغۇچى خاتالاشقان بولىدۇ. بەلكى بالايى ـ ئاپەتلەر ئىماننىڭ دەلىلىدۇر. ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «قانداق كىشىلەر ئېغىر سىناقلارغا دۇچ كېلىدۇ؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «پەيغەمبەرلەر، ئاندىن قالسا ياخشى ئادەملەر، ئاندىن قالسا بىر دەرىجە تۆۋەن كىشىلەر، ئاندىن قالسا يەنە بىر دەرىجە تۆۋەن كىشىلەردۇر. ئىنسان دىنىغا كۆرە سىنىلىدۇ. ئەگەر ئۇ دىنى مۇستەھكەم كىشى بولسا، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن سىناق تېخىمۇ زىيادە بولىدۇ، ئەگەر ئۇ دىنى ئاجىز كىشى بولسا، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن سىناق يېنىكلىتىلىدۇ» جاۋاب بەرگەن.

سىناق بولسا، الله نىڭ شۇ بەندىنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله بىرەر قەۋمنى ياخشى كۆرسە، ئۇلارنى سىناققا مۇپتىلا قىلىدۇ.» [ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان] الله نىڭ بەندىگە ياخشىلىق ئىرادە قىلىشى سىناقنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «الله بەندىسىگە ياخشىلىق ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا دۇنيادا ئازاب ـ ئوقۇبەتنى بالدۇر بېرىدۇ. الله بەندىسىگە يامانلىق ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭ گۇناھىنى ساقلاپ قويۇپ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ تولۇق جازاسىنى بېرىدۇ.» [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان] سىناق گەرچە كىچىك بولسىمۇ، گۇناھلارنىڭ كەففارەت بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۇسۇلمانغا تىكەن چاغلىق ۋە ئۇنىڭدىن يۇقىرى ئەزىيەت يەتسە، الله شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى خۇددى دەرەخنىڭ ياپراقلىرىنى تۆككەندەك تۆكۈۋېتىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

شۇنىڭ ئۈچۈن سىناققا دۇچ كەلگەن كىشى مۇسۇلمان سالىھ بەندە بولغان بولسا، سىناق ئۇنىڭ ئۆتۈپ كەتكەن گۇناھلىرىنىڭ يۇيۇلۇشىغا ياكى دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە سەۋەب بولىدۇ. ئەگەر ئۇ گۇناھكار بولسا، سىناق ئۇنىڭ ئۆتۈپ كەتكەن يامانلىقلىرىنى يۇيىدۇ ۋە ئۇنى خەتەرلىك ئاقىۋەتتىن ئاگاھلاندۇرىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى، الله ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى﴾. [سۈرە رۇم، 41 ـ ئايەت]

* **سىناقلارنىڭ تۈرلىرى:** پۇل ـ مالنى زىيادە بەرگەنگە ئوخشاش ياخشىلىق بىلەن سىناش. قورقۇنچتا قالدۇرۇش، ئاچ قويۇش، پۇل ـ مالنى زىيانغا ئۇچرىتىشقا ئوخشاش يامانلىق بىلەن سىناش. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرنى بىز يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش، ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز﴾. [سۈرە ئەنبىيا35ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] كۆز تېگىش ۋە ھەسەتتىن كېلىپ چىقىدىغان سېھىرگەرلىك سەۋەبىدىن يېتىدىغان كېسەل ۋە ئۆلۈم بىلەن سىناشمۇ يامانلىق بىلەن سىناشنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن ئۆلۈپ كېتىدىغان كۆپىنچە كىشىلەر الله نىڭ ھۆكمى ۋە ئورۇنلاشتۇرۇشىدىن كېيىن كۆز تېگىش بىلەن ئۆلۈپ كېتىدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

* **كۆز تېگىشتىن ۋە سېھىرگەرلىكتىن ساقلىنىش:** بىر نەرسىنىڭ ئالدىنى ئېلىش، كېيىن ئىلاجىنى قىلغاندىن ياخشىدۇر، شۇڭا بىز ساقلىنىشقا ھېرىس بولۇشىمىز كېرەك. ساقلىنىشنىڭ ئەڭ مۇھىم چارىلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

* تەۋھىدنى كۈچلەندۈرۈش، الله نىڭ بارلىق مەۋجۇداتلارنى ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش ۋە ياخشى ئىشلارنى كۆپ قىلىش كېرەك.

* الله قا ياخشى گۇماندا بولۇش ۋە ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش كېرەك. شۇڭا كېسەل بولغاندا ۋە كۆز تەگكەندە تاسادىپى ئۆزگىرىشلەردىن ئەنسىرەپ كەتمەسلىك لازىم. چۈنكى ئەنسىرەشنىڭ ئۆزىلا كېسەلدۇر[1].

* ئەگەر بىرەر ئىنساننىڭ كۆزى يامانلىقى ياكى سېھىرگەر ئىكەنلىكى ئاشكارا بولسا، ئۇنىڭدىن قورقۇپ ئەمەس، سەۋەبىنى قىلغانلىقتىن ئۇنىڭدىن يىراق تۇرۇش لازىم.

* ئۆزىنى مەپتۇن قىلىدىغان بىرەر نەرسىنى كۆرگەندە، الله نى ئەسلەش ۋە بەرىكەت تىلەش لازىم. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدۇ: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزىدە ياكى پۇل ـ مېلىدا ۋە ياكى قېرىندىشىدا ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان بىرەر نەرسىنى كۆرسە، بەرىكەت تىلىسۇن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، كۆز تېگىش ھەقتۇر.» [ئىمام ئەھمەد ۋە ھاكىم رىۋايەت قىلغان] (بەرىكەت تىلەش بولسا: «الله ساڭا بەرىكەت بەرسۇن!» دېيىشتىن ئىبارەتتۇر.)

* سېھىردىن ساقلىنىشنىڭ سەۋەبلىرىدىن يەنە بىرى شۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەھىرى مەدىنە مۇنەۋۋەرنىڭ «ئەجۋە» ئىسىملىك خورمىسىدىن يەتتە تال بىلەن ناشتا قىلىشتۇر.

* الله قا يالۋۇرۇش، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش، ئۇنىڭغا ياخشى گۇماندا بولۇش، ئۇنىڭغا سىغىنىپ كۆز تېگىشتىن ۋە سېھىرگەرلىكتىن پاناھ تىلەش، ھەر كۈنى ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئوقۇلىدىغان زىكىرلەر[2] ۋە پاناھ تىلەشلەرنى ئىزچىل داۋام قىلدۇرۇش كېرەك. بۇ زىكىرلەرنىڭ تەسىرى بولۇپ، الله نىڭ ئىزنى بىلەن مۇنداق ئىككى سەۋەبتىن زىيادىلىشىدۇ ۋە كېمىيىدۇ: 1 ـ زىكىرلەرنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭ الله نىڭ ئىزنى بىلەن مەنپەئەت قىلىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش. 2 ـ ئۇنى تىلى بىلەن سۆزلەش، ئىككى قۇلىقى بىلەن ئاڭلاش ۋە دىلىنى ھازىر تۇتۇش كېرەك. چۈنكى ئۇ دۇئادۇر. غەپلەتتە قالغان ۋە ئويۇنچاقنىڭ ئورنىدا دۇئا قىلغان دىلنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

زىكىرلەرنى ئېيتىش ۋە پاناھ تىلەش ۋاقتى: ئەتىگەنلىك زىكىرلەر ناماز بامداتتىن كېيىن ئېيتىلىدۇ، ئاخشاملىق زىكىرلەر دىگەر نامىزىدىن كېيىن ئېيتىلىدۇ. ئەگەر بىر مۇسۇلمان ئۇنى ئېيتىشنى ئۇنتۇپ قالسا ياكى غەپلەتتە قالسا، ئېسىگە ئالغاندا ئېيتسۇن.

* **كۆز تېگىشنىڭ ۋە باشقىلارنىڭ ئالامەتلىرى:** دوختۇرنىڭ داۋالاش ئۇسۇلى بىلەن شەرىئەتتە يولغا قويۇلغان دۇئالار بىلەن داۋالاشنىڭ ئارىلىقىدا ھېچقانداق زىتلىق يوق. قۇرئان كەرىم جىسمانىي ۋە روھىي كېسەللىكلەرگە شىپادۇر. ئەگەر ئىنسان جىسمانىي كېسەللىكلەردىن سالامەت بولغان تەقدىردە، ئارىدا پەيدا بولغان كېسەللىكلەردە كۆپىنچە ئەھۋاللاردا ئارىلاپ ـ ئارىلاپ باش ئاغرىش، يۈزنىڭ ساغىرىپ قېلىشى، كۆپ تەرلەش ۋە كۆپ سىيىش، ئىشتىھاسى تۇتۇلۇش، پۇت ـ قول ئۇيۇشۇپ قېلىش ياكى قىزىپ ۋە ياكى سوۋۇپ كېتىش، يۈرەك سىقىلىش، ئارىلاپ ـ ئارىلاپ بەل ۋە غول ئاغرىش، كۆڭلى يېرىم بولۇش ۋە ئىچى سىقىلىش، ئۇخلىيالماسلىق، تەبىئى ئەمەس ئەھۋالدىن قورققان ۋە ئاچچىقلانغان پەيتلەردە قاتتىق تېرىكىش، كۆپ ھىق تۇتۇش ۋە كېكىرىش، ئۇھ تارتىش، يالغۇزلۇقنى خالاش، ھورۇنلىشىپ كېتىش، سۇسلۇق قىلىش، كۆپ ئۇخلاش قاتارلىق ئالامەتلەر ۋە باشقا تىببىي جەھەتتە داۋاسى يوق سالامەتسىزلىك مۇشكىلاتلىرى كۆرۈلىدۇ. بۇ ئالامەتلەر ياكى ئۇنىڭ بىر قىسمى كېسەلنىڭ ئېغىر ـ يېنىكلىكىگە قاراپ تېپىلىدۇ.

مۇسۇلمان چوقۇم ۋەسۋەسىلەر كىرەلمەيدىغان دەرىجىدە ئىمانى كۈچلۈك ۋە يۈرەكلىك بولۇشى كېرەك. شۇڭا ئۇ مەزكۇر ئالامەتلەرنىڭ بىرىنى ھېس قىلىش بىلەنلا كېسەل بولۇپ قالدىم دەپ ئۆز ـ ئۆزىدىن

---

1 دوختۇرلار ۋە كەسپىي ئىلىم ئىگىلىرىنىڭ ئېيتىشىچە، جىسمانىي كېسەللىكلەرنىڭ تەخمىنەن ئۈچتىن ئىككىسى ئەسلى مەۋجۇد بولمىغان كېسەللىكتىن ئەنسىرەش سەۋەبىدىن پەيدا بولىدىكەن.

2 ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئوقۇيدىغان زىكىرلەرگە قاراڭ.

ئەنسىرىمەسلىكى لازىم. چۈنكى ئەنسىرەش داۋالاش ئەڭ قىيىن بولغان كېسەللىكلەردىندۇر. بۇ ئالامەتلەرنىڭ بىر قىسمى بەزى ساغلام ئادەملەردىمۇ تېپىلىپ قالىدۇ. بىرەر جىسمانىي كېسەللىكنىڭ سەۋەبىدىن تېپىلىپ قېلىشىمۇ، ئىماننىڭ ئاجىزلىقىدىن تېپىلىپ قېلىشىمۇ مۇمكىن. مەسىلەن، ئىچى سىقىلىش، كۆڭلى يېرىم بولۇش، هورۇنلىشىپ كېتىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش. ئۇنداق هالەتتە، ئۇ ئىنسان الله بىلەن بولغان ئالاقىسىنى تەكشۈرۈشى لازىم.

**ئەگەر كېسەل كۆز تېگىش[1] سەۋەبىدىن بولغان بولسا، الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇنى مۇنداق ئىككى ئىشنىڭ بىرى ئارقىلىق داۋالاشقا بولىدۇ:**

1 - ئەگەر كۆزى تەككەن ئادەمنى تونۇساڭ، ئۇنى يۇيۇنۇشقا بۇيرۇغىن، ئۇنىڭ يۇيۇنغان سۈيىنى ئالغىن ياكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىزىدىن[2] بىرەر نەرسە ئالغىن، ئاندىن ئۇ سۇ بىلەن يۇيۇنغىن.

2 - كۆزى تەككەن ئادەم نامەلۇم بولسا، دەم سېلىش، دۇئا ئوقۇش ۋە قان ئالدۇرۇش بىلەن داۋالانسا بولىدۇ.

ئەگەر كېسەل سېھىر[3] سەۋەبىدىن بولسا، الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇنى تۆۋەندىكى ئىشلارنىڭ بىرى ئارقىلىق داۋالاشقا بولىدۇ:

1 - سېھىر قىلغان تۈگۈننىڭ جايىنى بىلىش: ئۇنى تېپىۋالغاندا، سۈرە فەلەق بىلەن سۈرە ناسنى ئوقۇغاچ تۈگۈننى ئېچىش ۋە ئۇنى كۆيدۈرۈۋېتىش لازىم.

2 - شەرىئەتتە يولغا قويۇلغان دۇئالار بىلەن دەم سېلىش: قۇرئان ئايەتلىرىنى، بولۇپمۇ سۈرە فەلەق، سۈرە ناس ۋە سۈرە بەقەرەنى، دۇئالارنى ئوقۇش كېرەك. بۇ ئايەت ۋە دۇئالارنى كېيىن بايان قىلىمىز.

3 - دەم سېلىش: ئۇ مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 - هارام بولۇپ، سېھىرنى سېھىر بىلەن داۋالاش، سېھىرگەرلەرنىڭ قېشىغا بېرىپ ئۇنى يەشتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر. 2 - جايىز بولۇپ، سىدىر دەرىخىدىن يەتتە تال ياپراق ئالىدۇ، ئاندىن ئۇنى سوقىدۇ... ئاندىن ئۇنىڭغا سۈرە كافىرۇننى، سۈرە ئىخلاسنى، سۈرە فەلەق ۋە ناسنى ئۈچ قېتىمدىن ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئۇنى سۇغا ئارىلاشتۇرىدۇ، ئاندىن شۇ سۇنى ئىچىدۇ ۋە ئۇنىڭدا يۇيىنىدۇ، بۇ چارىنى الله خالىسا، شىپا تاپقانغا قەدەر تەكرار داۋام قىلىدۇ. ئابدۇررازاق كىتابىدا شۇنداق رىۋايەت قىلغان.

4 - سېھىرنى چىقىرىش: ئەگەر ئۇ قورساقتا بولسا، ئىچىنى سۈردۈرۈش بىلەن تازىلاش لازىم. باشقا يەردە

---

1 كۆز تېگىش جىنلار تەرىپىدىن كېلىدىغان ئەزىيەت بولۇپ، الله نىڭ ئىزنى بىلەن كۆز تەككەن ئادەمگە كۆزى تەككۈچىنىڭ شەيتانلار هازىر بولغان پەيتتە ئۇنى سۈپەتلىشى ۋە هەيران قېلىشى سەۋەبىدىن يېتىدۇ. ئۇنى (زىكىر ئېيتىش، دۇئا قىلىش ۋە باشقا سەۋەبلەر بىلەن) توسۇپ قالغىلى بولمايدۇ. بۇنى ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان «كۆز تېگىش هەقتۇر» دېگەن هەدىس ئىسپاتلايدۇ. ئىمام ئەهمەد رىۋايەت قىلغان يەنە بىر رىۋايەتتە: «كۆزى يامانىنىڭ كۆزىگە شەيتان ۋە ئىنسانىنىڭ هەسىتى هازىر بولىدۇ» دېيىلگەن. هەيسەمى بۇ هەدىسنى سەهىه دېگەن. بۇ هەدىسنى كۈچلەندۈرىدىغان باشقا رىۋايەتلەرمۇ بار. كۆز سۈپەتلىگۈچى ئەزا بولغاچقا كۆز تېگىش دەپ ئىپادىلەنگەن، هەرگىزمۇ كۆزنىڭ زىيان يەتكۈزگەنلىكىدىن ئەمەس. بۇنىڭ دەلىلى شۇكى، قارىغۇ ئادەمنىڭ كۆزىمۇ باشقىلارغا تېگىدۇ، هالبۇكى ئۇ ئۇنى كۆرەلمەيدۇ.

2 ئىز دېگىنىمىز، كۆزى تېگىدىغان ئادەم تۇتقان هەرقانداق نەرسىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن، ئۇ ئىچىپ قويغان سۇ، يەپ ياكى تۇتۇپ قويغان تاماققا ئوخشاش نەرسىلەر بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئېلىنىدۇ ياكى لۆڭگە ۋە شۇنىڭدەك نەرسىلەر بىلەن سۈرتىلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا سۇ قېتىپ كۆز تەككەن ئادەمنىڭ ئۈستىگە تۆكىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن ئازراق ئىچىرىلىدۇ.

3 سېھىر دېگەن دەم سېلىنغان ۋە سۆزلەنگەن ياكى بىر نەرسە قويۇلغان تۈگۈن بولۇپ، سېھىرلەنگۈچىنىڭ بەدىنىگە ياكى يۈرىكىگە ۋەياكى ئەقلىگە دەرهال تەسىر قىلىدۇ. ئۇنىڭ هەقىقىي ماهىيىتى بار. بەزى سېھىر ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ، بەزىسى كېسەل قىلىپ قويىدۇ، بەزىسى ئەرنىڭ ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشىگە توسالغۇ بولىدۇ، بەزىسى ئەر - ئايال ئىككىسىنى ئاجراشتۇرىۋېتىدۇ، بەزىسى شېرىككە ۋە كۈيرىغا ئېلىپ بارىدۇ ۋە بەزىسى چوڭ گۇناھ قىلدۇرىدۇ.

بولسا، قان ئالدۇرۇش[1] بىلەن تازىلاش لازىم.

* **دەم سېلىش: ئۇنىڭ شەرتلىرى مۇنداق:** 1 ـ قۇرئان ئايەتلىرى ۋە شەرىئەتتە يولغا قويۇلغان دۇئالار بىلەن بولۇش كېرەك. 2 ـ ئەرەب تىلىدا ئوقۇلۇشى كېرەك، دۇئالارنى ئەرەب تىلىدىن باشقا تىلدا ئوقۇسىمۇ بولىدۇ. 3 ـ دەم سېلىشنىڭ بىۋاستە تەسىر كۆرسىتەلمەيدىغانلىقىغا، شىپانىڭ پەقەت الله تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئېتىقاد قىلىش كېرەك.

دەم سېلىشنىڭ تېخىمۇ كۈچلۈك تەسىر قىلىشى ئۈچۈن ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ شىپا ۋە ھىدايەت[2] تېپىشى نىيىتى بىلەن قۇرئان ئوقۇش لازىم. قۇرئان كەرىم ھىدايەت ۋە شىپا بولۇپ نازىل بولغان. شۇڭا ئۇنى جىنلارنى ئۆلتۈرۈش نىيىتى بىلەن ئوقۇشقا بولمايدۇ، پەقەت يۇقىرىدىكى چارىلەر بىلەن ئۇنى چىقىرىش قىيىن بولۇپ قالسا، ئوقۇشقا بولىدۇ.

**دەم سالغۇچىدا تېپىلىشقا تېگىشلىك شەرتلەر:** 1 ـ ياخشى ۋە تەقۋادار مۇسۇلمان بولۇشى مۇستەھەبتۇر. دەم سالغۇچى قانچىلىك تەقۋا بولسا، شۇنچىلىك كۈچلۈك تەسىر قىلىدۇ. 2 ـ دەم سېلىش جەريانىدا الله قا سەمىمىيلىك بىلەن يەنى تىلى ۋە دىلى بىلەن يۈزلىنىش لازىم. ئىنسانىنىڭ ئۆزىگە ئۆزى دەم سېلىشى ئەڭ ئەۋزەلدۇر. چۈنكى باشقا ئادەمنىڭ دىلى كۆپىنچە ئەھۋاللاردا باشقا ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولىدۇ. يەنە كېلىپ باشقا ھېچ بىر ئادەم ھېس قىلغاندەك قىيىن ۋە ئېھتىياجلىق ئەھۋالنى ھېس قىلالمايدۇ. الله قىيىن ئەھۋالدا قالغانلارنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشقا ۋەدە قىلغان.

**دەم سېلىنغۇچىدا تېپىلىشقا تېگىشلىك شەرتلەر:** 1 ـ ياخشى مۇئمىن بولۇشى مۇستەھەبتۇر. ئىمانى قانچىلىك كۈچلۈك بولسا، دەم سېلىنغان دۇئالارنىڭمۇ تەسىرى شۇنچە چوڭ بولىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز مۇئمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز، قۇرئان كافىرلارغا زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ﴾ [سۈرە ئىسرا، 17 ـ ئايەت] يەنى ئۇلار قۇرئاننى ئەستىن قىلمىغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ كۇفرى تېخىمۇ ئاشىدۇ. 2 ـ الله نىڭ شىپالىق بېرىشىنى تىلەپ سەمىمىيلىك بىلەن الله قا يۈزلىنىش كېرەك. 3 ـ شىپانى كېچىكىپ قالدى دەپ ئىنكار قىلماسلىق لازىم. چۈنكى دەم سېلىش دۇئادىن ئىبارەتتۇر. تېز ئىجابەت بولۇشىنى تەلەپ قىلغاندا، ئىجابەت قىلىنماي قېلىشى مۇمكىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار: دۇئا قىلدىم، دۇئايىم ئىجابەت بولمىدى،ـ دەپ ئالدىراپلا كەتمىسە، ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان]

**دەم سېلىشنىڭ بىر قانچە يوللىرى بار:** 1 ـ ئايەت ۋە دۇئالارنى ئوقۇش بىلەن بىرگە سۈپلەپ (بىرئاز تۈكۈرۈكلەپ) دەم سېلىش. 2 ـ سۈپلىمەستىن ئوقۇپ دەم سېلىش. 3 ـ ئوقۇغاندىن كېيىن تۈكۈرۈكنى بارماقىقا ئېلىپ، ئاندىن ئۇنى توپىغا مىلەپ، ئاغرىغان يەرگە سۈرتۈش بىلەن دەم سېلىش. 4 ـ ئاغرىغان يەرنى سىلىغاچ ئوقۇپ دەم سېلىش.

---

1 پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر داۋالىنىدىغان ئەڭ ياخشى چارە قان ئالدۇرۇشتۇر.» الله قان ئالدۇرۇش بىلەن جىسمانىي كېسەللىكلەرگە ياكى راك كېسەللىكىگە ئوخشاش كۆز تېگىش ۋە سېھىرلىنىش سەۋەبىدىن بولغان كېسەللەرگە شىپالىق بېرىدۇ. بۇ ئەمەلىيەتتە ئىسپاتلانغان ئىشلاردۇر...

2 ھىدايەتنى نىيەت قىلىش بولسا، قۇرئان تىڭشىغان كىشىنى الله نىڭ دىنىغا، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ۋە يامان ئىشلاردىن يېنىشقا چاقىرىشتىن ئىبارەتتۇر. مۇشۇنداق نىيەت قىلىشنىڭ تەسىرى ناھايىتى چوڭ بولۇپ، تەجرىبىدىن ئۆتكەن. جىنلار قۇرئاننىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ ۋە كۆپىنچە ھاللاردا كېسەلگە يامانلىق قىلىشتىن دەرھال توختايدۇ. ئەمما قەست قىلغۇچىنى ئۆلتۈرۈش نىيىتى بىلەن ئوقۇغاندا الله قا قارشىلىق قىلىش ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، دەم سالغۇچىغا ۋە كېسەلگە زىيان يېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله مېھرىباندۇر. مېھرىبانلىقنى ياخشى كۆرىدۇ، قوپاللىققا بەرمىگەن نەرسىنى مېھرىبانلىققا بېرىدۇ...»

**كېسەلگە دەم سېلىنىدىغان ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەر:** سۈرە فاتىھە، ئايەتۇل كۇرسى، سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرىدىكى ئىككى ئايەت، سۈرە كافىرۇن، سۈرە ئىخلاس، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناس، شۇنداقلا تۆۋەندىكى ئايەتلەر: ﴿ئۇلارغا قارشى الله ساڭا كۇپايىدۇر. الله ئۇلارنىڭ (سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ھىيلە ـ مىكرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾. [سۈرە بەقەرە، 137 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿ئى قەۋمىمىز! الله قا دەۋەت قىلغۇچى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) نىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىڭلار ۋە الله قا ئىمان ئېيتىڭلار، الله بەزى گۇناھلارنى مەغفىرەت قىلىدۇ، سىلەرنى قاتتىق ئازابتىن ساقلايدۇ﴾. [سۈرە ئەھقاف، 31 ـ ئايەت] ﴿بىز مۇئمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز، قۇرئان كافىرلارغا زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ (يەنى ئۇلار قۇرئاننى تەستىق قىلمىغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ كۇفرى تېخىمۇ ئاشىدۇ)(. [سۈرە ئىسرا، 17 ـ ئايەت] ﴿ياكى ئۇلار الله ئۆز پەزلىدىن كىشىلەرگە بەرگەن نەرسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن پەيغەمبەرلىككە) ھەسەت قىلىشامدۇ؟﴾ [سۈرە نىسا،54ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿ئاغرىپ قالسام، ئۇ مېنى ساقايتىدۇ﴾. [سۈرە شۇئەرا، 80 ـ ئايەت] ﴿(ئىسلام دىنىنى ئۈستۈن قىلىپ، كافىرلارنى جازالاپ) مۇئمىن قەۋمنىڭ كۆڭلىگە شىپالىق (يەنى تەسەللى) بېرىدۇ﴾. [سۈرە تەۋبە،14ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿ئېيتقىنكى، ئۇ ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە ھىدايەتتۇر ۋە (دىللاردىكى شۈبھىگە) شىپادۇر﴾. [سۈرە فۇسسىلەت، 44 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿ئەگەر بىز بۇ قۇرئاننى تاغقا نازىل قىلساق، چوقۇم سەن ئۇنىڭ الله تىن قورققانلىقتىن باش ئەگكەنلىكىنى، يېرىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرەتتىڭ﴾. [سۈرە ھەشر، 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿سەن (ئاسمانلارغا) تەكرار قاراپ باققىنكى، بىرەر يوچۇقنى كۆرەمسەن﴾. [سۈرە مۇلك، 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿كافىرلار قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (ساڭا بولغان دۈشمەنلىكىنىڭ قاتتىقلىقىدىن يامان) كۆزلىرى بىلەن سېنى يىقىتىۋېتىشكە تاس قالىدۇ، سېنى: «شۈبھىسىز بىر مەجنۇن» دېيىشىدۇ﴾. [سۈرە قەلەم، 51 ـ ئايەت] ﴿مۇساغا: «ھاساڭنى تاشلىغىن» دەپ ۋەھى قىلدۇق، (مۇسا ھاسىسىنى تاشلىۋىدى، ئۇ ئەجدىھاغا ئايلىنىپ) ئۇلارنىڭ ئويدۇرما نەرسىلىرىنى دەرھال يۇتۇۋەتتى. ھەقىقەت ئاشكارا بولدى، ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرى بەربات بولدى. بۇ يەردە ئۇلار (يەنى فىرئەۋن بىلەن قەۋمى) مەغلۇپ بولدى، خار بولغان ھالدا (شەھەرگە) قايتتى﴾. [سۈرە ئەئراف، 117 ــ 119 ـ ئايەتكىچە] ﴿ئۇلار ئېيتتى: «ئى مۇسا! (ھاساڭنى سەن ئاۋال تاشلامسەن؟ ياكى (ئارغامچا ـ ھاسىلىرىمىزنى) بىز ئاۋال تاشلامدۇق ؟». مۇسا: «بەلكى سىلەر ئالدىدا تاشلاڭلار!» دېدى. (ئۇلار تاشلىغان ئىدى) ناگاھان ئۇلارنىڭ ئاغامچىلىرى، ھاسىلىرى ئۇلارنىڭ سېھرىدىن (يەنى سېھىرنىڭ تەسىرىدىن) ئۇنىڭغا ھەرىكەتلىنىپ مېڭىۋاتقاندەك تۇيۇلدى. (بۇنىڭدىن) مۇسا ئۆزىدە قورقۇنچ ھېس قىلدى. بىز (ئۇنىڭغا) ئېيتتۇقكى، «قورقمىغىن، سەن چوقۇم ئۈستۈنلۈك قازىنىسەن. قولۇڭدىكىنى تاشلىغىن، ئۇ ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرىنى دەم تارتىپ يۇتۇۋېتىدۇ، ئۇلارنىڭ كۆرسەتكىنى سېھىرگەرلەرنىڭ ھىيلىسىدۇر، سېھىرگەرلەر قەيەرگە بارسا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمايدۇ»﴾. [سۈرە تاھا، 65 ــ 69 ـ ئايەتكىچە] ﴿ئاندىن الله پەيغەمبىرىگە ۋە مۇئمىنلەرگە (مەرھەمەت قىلىپ) خاتىرجەملىك بېغىشلىدى﴾. [سۈرە تەۋبە، 26 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿الله ئۇنىڭغا (يەنى پەيغەمبىرىگە) خاتىرجەملىك بېغىشلىدى، ئۇنىڭغا (پەرىشتىلەردىن بولغان) قوشۇنلار بىلەن مەدەت بەردى، ئۇلارنى سىلەر كۆرمىدىڭلار﴾. [سۈرە تەۋبە، 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿الله پەيغەمبىرىگە ۋە مۇئمىنلەرگە تەمكىنلىكنى چۈشۈردى. ئۇلارغا تەقۋا كەلىمىسىنى (يەنى كەلىمە تەۋھىدنى) ئىختىيار قىلدى﴾. [سۈرە فەتھى، 26 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ﴿الله مۇئمىنلەردىن ھەقىقەتەن رازى بولدى، (ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار (ھۇدەيبىيىدە) دەرەخ (سايىسى) ئاستىدا ساڭا بەيئەت قىلدى. الله ئۇلارنىڭ دىلىدىكىنى (يەنى راستىللىق بىلەن ۋاپانى) بىلدى، الله ئۇلارغا (ئۇلار بەيئەت قىلىۋاتقاندا) تەمكىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى ۋە ئۇلارنى يېقىن غەلىبە (يەنى خەيبەرنىڭ فەتھە قىلىنىشى) بىلەن ۋە ئۇلار ئالىدىغان نۇرغۇن غەنىمەتلەر بىلەن مۇكاپاتلىدى. الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾. [سۈرە فەتھى، 18 ـ ئايەت] ﴿مۇئمىنلارنىڭ ئىمانىغا ئىمان قوشۇلۇشى ئۈچۈن، الله ئۇلارنىڭ دىللىرىغا تەمكىنلىكنى چۈشۈردى﴾. [سۈرە فەتھى، 4 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**ھەدىسلەر:** «ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى ئۇلۇغ اللە تىن ساڭا شىپالىق بېرىشنى تىلەيمەن.» يەتتە قېتىم. «اللە نىڭ پۈتۈن سۆزلىرىگە سىغىنىپ بارلىق شەيتاندىن، بارلىق زەھەرلىك جانلىقلاردىن ۋە بارلىق يامان كۆزلەردىن ساڭا پاناھلىق تىلەيمەن.» ئۈچ قېتىم. «ئى ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى اللە! ئېغىرچىلىقنى كەتكۈزگىن، شىپالىق بەرگىن، سەن شىپالىق بەرگۈچىسەن، سېنىڭ شىپالىقىڭدىن باشقا ھېچ شىپالىق يوقكى، ئۇ بىرمۇ كېسەلنى قويمايدىغان شىپالىقتۇر.» ئۈچ قېتىم. «ئى اللە! ئۇنىڭ قىزىتمىسىنى، تىترىشىنى ۋە ھارغىنلىقىنى كەتكۈزىۋەتكىن.» بىر قېتىم. «اللە ماڭا كۇپايە قىلىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلدىم، ئۇ بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر.» يەتتە قېتىم. «اللە نىڭ ئىسمى بىلەن ساڭا ئەزىيەت يەتكۈزىۋاتقان پۈتۈن كېسەللىكتىن، پۈتۈن جانلىقلارنىڭ يامانلىقىدىن ياكى ھەسەت قىلغۇچى يامان كۆزدىن پاناھ تىلەپ ساڭا دەم سالىمەن، اللە ساڭا شىپالىق بەرگۈچىدۇر، مەن اللە نىڭ ئىسمى بىلەن دۇئا ئوقۇپ ساڭا دەم سالىمەن.» ئۈچ قېتىم. ئاندىن قولۇڭنى ئاغرىۋاتقان يەرگە قويىسەن ۋە ئۈچ قېتىم: «بىسمىللاھ!» دەيسەن، يەتتە قېتىم: «اللە نىڭ ئىززىتىگە ۋە قۇدرىتىگە سىغىنىپ مەن ھېس قىلىۋاتقان ۋە ھەزەر قىلىۋاتقان يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەيمەن» دەيسەن.

*** ئەسكەرتىشلەر:** 1 ـ كۆزى تەگكەن ئادەمنىڭ سۈيدۈكىنى ئىچىش لازىم، ئەگەر ئۇ بىلىپ قالسا، سۈيدۈكنى ئىچكەننىڭ پايدىسى بولمايدۇ دېگەنگە ئوخشاش كۆزى يامان ئادەمگە ئائىت خوراپاتلىققا ئىشىنىش دۇرۇس ئەمەس.

2 ـ تېرە، بىلەيزۈك ۋە بۇلاپكا قاتارلىق نەرسىلەردىن تۇمار ياساپ، كۆز تېگىش خەۋپى بولغان نەرسە ئۈستىگە قويۇش دۇرۇس بولمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «كىمكى بىرەر ئىشقا باغلىنىپ قالسا، شۇنىڭغا تاپشۇرۇلىدۇ.» [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان] ئەگەر قۇرئان ئايەتلىرىدىن تۇمار ياسالسا، بۇ مەسىلىدە ئىختىلاپ بار. ئۇنى تەرك ئېتىش ئەۋزەلدۇر.

3 ـ «ماشاءَ اللە، تبارك اللە» دېگەن سۆزنى يېزىش، قىلىچ، پىچاق ياكى كۆزنىڭ رەسىمىنى سىزىش، ماشىنىنىڭ ئۈستىگە قۇرئان قويۇپ قويۇش ياكى بەزى ئايەتلەرنى يېزىپ ئۆيگە ئېسىپ قويۇش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى كۆز تېگىشتىن قوغدىيالمايدۇ. بەلكى ئۇ ھارام قىلىنغان تۇمار قاتارىغا كىرىدۇ.

4 ـ كېسەل دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىغا چوقۇم ئىشىنىشى، شىپانى كېچىكىپ كەتتى دەپ قالماسلىقى لازىم. ئەگەر ئۇنىڭغا: «ئۆمۈر بويى دورا ئىچسەڭ، شىپا تاپىسەن» دېيىلسە، تىترىلداپ كەتمەيدۇ ـ يۇ، لېكىن قىلىنغان دۇئانىڭ شىپاسى ئۇزۇنغا سوزۇلۇپ كەتسە، تىترىلداپ تۇرالماي قالىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئۇ ئوقۇغان ئايەتلەرنىڭ ھەر بىر ھەرپى ئۈچۈن بىر ياخشىلىققا ئېرىشىدۇ، بىر ياخشىلىق ئون ھەسسىگىچە ساۋابقا ئېرىشتۈرىدۇ. شۇڭا ئۇ دۇئا قىلىشى، مەغپىرەت تەلەپ قىلىشى ۋە كۆپ سەدىقە قىلىشى لازىم. بۇ ئىشلار ئۇنىڭ پاتراق شىپا تېپىشىغا سەۋەب بولىدۇ.

5 ـ دەم سالىدىغان دۇئالارنى توپلىشىپ ئوقۇش سۈننەتكە خىلاپتۇر، ئۇنىڭ تەسىرى ئاجىز بولىدۇ. شۇنداقلا، ئۇنى ئۈنئالغۇ بىلەن ئوقۇشقىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى دەم سالغۇچىنىڭ نىيەت قىلىشى شەرتتۇر، گەرچە ئۈنئالغۇنى ئاڭلاش ياخشى بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭدا ئوقۇغاندا نىيەت رېئاللىققا ئايلانماي قالىدۇ. دۇئانى ساقايغانغا قەدەر ئوقۇش سۈننەتتۇر، پەقەت ھېرىپ قالغاندا زېرىكىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئاز ئوقۇسا بولىدۇ. ئەمما دەلىل بولمىسا، ئايەتلەرنى ۋە دۇئالارنى مۇئەييەن سان توشقىچە تەكرارلاش توغرا ئەمەس.

6 ـ دەم سالغۇچىنىڭ قۇرئان بىلەن ئەمەس، سېھىر بىلەن مۇئامىلە قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىدىغان ئالامەتلەر بار. ئۇنىڭ بىر قىسىم ئىشلارنى كۆرۈپ دىنداردەك كۆرۈنگەنلىكى سىنى ئالداپ كەتمىسۇن. ئۇ ئوقۇشنى قۇرئان بىلەن باشلىشىمۇ مۇمكىن، بىرئازدىن كېيىنلا باشقا نەرسىگە ئۆزگەرتىۋالىدۇ. كىشىلەرگە زاھىدتەك كۆرۈنۈش ئۈچۈن مەسجىدتىن قالمايدىغان ئادەم بولۇشىمۇ مۇمكىن. ئۇنىڭ اللە نى كۆپ ياد ئېتىدىغان ئادەم ئىكەنلىكىنى كۆرۈشۈڭمۇ مۇمكىن. سەن ھوشيار بولۇپ، مۇنداقلارغا ھەرگىز ئالدىنىپ قالمىغىن.

**سېھىرگەرلەرنىڭ ۋە جادۇگەرلەرنىڭ ئالامەتلىرى:** * كېسەلدىن ئىسمىنى ياكى ئانىسىنىڭ ئىسمىنى سوراش. چۈنكى ئىسمىنى بىلىش ياكى بىلمەسلىك داۋالاشتا ھېچ نەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. * كېسەلنىڭ كىيىملىرىدىن بىرنى سوراش. * جىنلارغا بوغۇزلاش ئۈچۈن كېسەلدىن مۇئەييەن سۈپەتلىك ھايۋان سورىشىمۇ مۇمكىن. شۇ ھايۋاننىڭ قېنىنى كېسەلگە سۈركىشىمۇ مۇمكىن. * ھېچ چۈشەنگىلى بولمايدىغان مەنىسىز بىر نېمىلەرنى يېزىش ياكى ئوقۇش. * كېسەلگە تۆت چاسا شەكىل سىزىپ ئىچىگە ھەرپلەر ۋە رەقەملەر يېزىلغان، «ھىجاب» دەپ ئاتىلىدىغان بىر تال ۋاراقنى بېرىش. * كېسەلنى كىشىلەردىن ئايرىلىپ «ھەجەبە» دەپ ئاتىلىدىغان قاراڭغۇ ئۆيدە تۇرۇشقا بۇيرۇش. * كېسەلنى مەلۇم مۇددەتكىچە سۇ تۇتماسلىققا بۇيرۇش. * كېسەلگە يەرگە كۆمىدىغان بىرەر نەرسە ياكى كۆيدۈرۈپ ئىسرىق سالىدىغان بىر ۋاراق بېرىش. * كېسەلگە ئۇنىڭ باشقىلار بىلمەيدىغان بەزى خۇسۇسىي ئىشلىرىنى ياكى ئىسمىنى، يۇرتىنى، كېسىلىنى ئۇ سۆزلەشتىن بۇرۇن ئېيتىپ بېرىش. * كېسەلنىڭ قېشىغا كىرىش بىلەن ياكى تېلېفون بىلەن ۋەياكى پوچتا ئارقىلىق ئۇنىڭغا دىئاگنوز قويۇش.

7 ـ ئەھلى سۈننەلەرنىڭ قارىشىدا جىنلار ئىنسانلارغا چېپىلىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: ﴿جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ﴾. [سۈرە بەقەرە، 275 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] تەپسىرشۇناسلار بۇ ئايەتتە جازانە ۋە ئۆسۈم يېگەن ئادەملەرنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى مىسالى جىن چېپىلىپ قويغانلىق سەۋەبىدىن شەيتانىي ساراڭلىققا گىرىپتار بولغان ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشىتىلغانلىقىنى بايان قىلغان.

**مۇھىم نۇقتا:** ھەسەت قىلىش بولسا باشقىلارغا بېرىلگەن نېئمەتلەرنىڭ يوقۇلىشىنى ئارزۇ قىلىشتۇر. ئىبلىس ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ھەسەت قىلىپ، ئۇنىڭغا سەجدە قىلغىلى ئۇنىمىغان ئىدى. قابىلمۇ قېرىندىشىغا ھەسەت قىلىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

ھەسەتنى داۋالاشنىڭ چارىسى: * ھەسەت قىلىشنىڭ خۇددى ئوت ئوتۇنلارنى كۆيدۈرۈۋەتكەندەك، ياخشىلىقلارنى كۆيدۈرۈۋېتىدىغان چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكىنى بىلىش لازىم. ئۇنىڭ چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكى ھەدىستە بايان قىلىنغان. * الله باشقىلارغا بەرگەن نەرسىلەر الله نىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ۋە ھېكمىتى بىلەن بېرىلگەن. ئۇنىڭغا رازى بولماسلىق، الله قا ئېتىراز بىلدۈرگەنلىكتۇر. الله نىڭ ھۆكمىگە ۋە ئورۇنلاشتۇرۇشىغا بولغان ئىماننىڭ ئاجىزلىقىدۇر. * سېنىڭ ئۆزەڭ ياقتۇرىدىغان نەرسىنى كۆرگەن چېغىڭدا: «ماشائ الله، بارك الله لك» دېيىشىڭ كۆڭلۈڭنىڭ پاك ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر. * ھەسەت قىلىشنى تاشلاشنىڭ ئەجرىنىڭ چوڭلۇقىنى بىلىش لازىم. كىمكى دىلىدا ھېچ بىر ئادەمگە ھەسەت بولمىغان ھالەتتە ئۇخلىسا، ئۇنىڭ ئەجرى ناھايىتى چوڭ بولىدۇ. ھەدىستە رىۋايەت قىلىنىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنىڭ بىرىگە جەننەت بىلەن بېشارەت بەرگەن. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شۇ ساھابىنىڭ ئۆيىدە قونۇپ قالغان ۋە ئۇنىڭ جەننەت بىلەن بېشارەت بېرىلىشىنىڭ سەۋەبى، ئۇنىڭ دىلىدا ھېچكىمگە قارىتا ھەسەتنىڭ بولمىغانلىقى ئىكەنلىكىنى بىلگەن.

پۈتۈن ئىنسانلار اللە قا موھتاجدۇر، ئۇنىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەرگە ئېھتىياجلىقتۇر. ئەكسىچە، اللە ئۇلاردىن بىھاجەتتۇر، ئۇلارغا موھتاج ئەمەستۇر. اللە تائالا بەندىلىرىگە دۇئا قىلىشنى ۋاجىپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن (دۇئايىڭلارنى) قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ﴾. [سۈرە غافىر، 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى اللە تىن نەرسە تىلىمىسە، اللە ئۇنىڭغا غەزەپ قىلىدۇ.» دېمەك، اللە تائالا ئۆزىدىن بەندىلىرىنىڭ نەرسە تىلىگەنلىكىدىن خۇشال بولىدۇ، ئۆزىگە يېقىنلاشقان ۋە يېپىشىپ تۇرغان بەندىلىرىنى ياخشى كۆرىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ھەقىقەتەن بۇنىڭ مۇھىم ئىكەنلىكىنى ھېس قىلغان ئىدى. شۇڭا ئۇلاردىن بىرى اللە تىن نەرسە تىلەشنى ھەرگىز كىچىك سانىمايتتى، تىلەكلىرىنى ئۇنىڭ بەندىلىرىدىن بىرەرسىگە قارىتىپ قالمايتتى. بۇ پەقەت ئۇلارنىڭ پەرۋەردىگارى اللە تائالانىڭ: ﴿مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)﴾ [سۈرە بەقەرە 186 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دېگەن سۆزىگە ئەمەل قىلغان ھالدا اللە قا بولغان ئالاقىسىنى چىڭىتقانلىقى، ئۇنىڭغا تېخىمۇ يېقىنلاشقانلىقى، اللە نىڭمۇ ئۇلارغا يېقىن بولغانلىقىدىندۇر.

دۇئانىڭ اللە تائالا ھۇزۇرىدا ناھايىتى چوڭ ئورنى بار. ئۇ، اللە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىبادەتتۇر. دۇئا بەزىدە باشقا كېلىدىغان بالا ـ قازانىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. مۇسۇلماننىڭ دۇئاسى سەۋەبلەر تېپىلغان، توسالغۇلار بولمىغان تەقدىردە ئىجابەتتۇر. دۇئا قىلغۇچىغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بايان قىلغان تۆۋەندىكى ئىشلارنىڭ بىرى بېرىلىدۇ: «قانداق بىر مۇسۇلمان گۇناھ بولىدىغان ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزىدىغان تىلەكتە بولماستىن دۇئا قىلىدىكەن، اللە ئۇنىڭغا مۇنداق ئۈچ ئىشنىڭ بىرىنى بېرىدۇ: يا ئۇنىڭ دۇئاسى تېز ئىجابەت قىلىنىدۇ، يا اللە شۇ دۇئانىڭ ساۋابىنى ئۇنىڭغا ئاخىرەت ئۈچۈن ساقلاپ قويىدۇ، يا شۇ دۇئاغا ئوخشاش يامانلىقنى ئۇنىڭدىن قايتۇرۇۋېتىدۇ.» بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: «ئۇنداقتا كۆپ دۇئا قىلىشىمىز كېرەكمۇ؟» دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ بېرىدۇ» دېدى. [ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

**دۇئانىڭ تۈرلىرى:** دۇئا مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: 1 ـ ئىبادەت بولغان دۇئا. مەسىلەن: ناماز ئوقۇش ۋە روزا تۇتۇشقا ئوخشاش. 2 ـ نەرسە تىلەش ۋە ئېھتىياجىنى سوراش دۇئاسى.

**بىر ـ بىرىدىن ئەۋزەل ئەمەللەر:** قۇرئان ئوقۇش ئەۋزەلمۇ ياكى زىكىر ئېيتىش ئەۋزەلمۇ ۋە ياكى دۇئا ـ تىلەك ئەۋزەلمۇ؟ قۇرئان ئوقۇش شەرتسىز ئەڭ ئەۋزەل ئەمەلدۇر. ئاندىن قالسا، زىكرى ۋە ھەمدۇسانا ئېيتىشتۇر. ئاندىن قالسا، دۇئا ۋە تىلەكتە بولۇشتۇر. بۇلار ئومۇمىي مەنىدىن ئالغاندا شۇنداق بولىدۇ. بىراق، بەزى ۋاقىتتا ئەۋزەل ئەمەل تېخىمۇ ئەۋزەل ئەمەلدىنمۇ ئەۋزەل بولۇپ قالىدۇ. مەسىلەن، ئەرەفات كۈنى دۇئا قىلىش قۇرئان ئوقۇشتىن ئەۋزەلدۇر. پەرز نامازلاردىن كېيىن سۈننەتتە كەلگەن زىكىرلەرنى ئېيتىش قۇرئان ئوقۇشتىن ئەۋزەلدۇر.

**دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇش سەۋەبلىرى:** دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈن ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن سەۋەبلەر بار:

1 ـ ئاشكارا سەۋەبلەر: دۇئا قىلىشنىڭ ئالدىدا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش. مەسىلەن، سەدىقە قىلىش، تاھارەت ئېلىش، ناماز ئوقۇش، قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈش، ئىككى قولنى كۆتۈرۈش، اللە تائالاغا لايىق رەۋىشتە ھەمدۇسانا ئېيتىش، اللە نىڭ دۇئا قىلماقچى بولغان مەقسەتكە مۇناسىپ كېلىدىغان ئىسىملىرىنى ۋە سۈپەتلىرىنى ئىشلىتىش قاتارلىقلارنى تىلەكنىڭ ئالدىدا بەجا كەلتۈرۈش. ئەگەر دۇئا جەننەت تەلەپ قىلىش بولسا، ئۇنىڭغا اللە نىڭ پەزلى ۋە رەھمىتى بىلەن ئېرىشكىلى بولىدىغانلىقنى تىلغا ئېلىپ يالۋۇرۇش. مەسىلەن، بىرەر زالىمغا بەتدۇئا قىلىنسا، اللە نىڭ «ناھايىتى شەپقەتلىك»، «ناھايىتى كەرەملىك» دېگەنگە ئوخشاش ئىسمىنى ئىشلەتمەستىن، «قەھرى قىلغۇچىدۇر»، «غالىبتۇر» دېگەنگە ئوخشاش ئىسمىنى ئىشلىتىش كېرەك.

دۇئانىڭ بېشىدا، ئوتتۇرىدا ۋە ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىش، گۇناھلىرىنى ئىقرار قىلىش، اللە نىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش، دۇئانىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقى ھەققىدە دەلىل بايان قىلىنغان ئەۋزەل ۋاقىتلارنى پۇرسەت بىلىش قاتارلىقلارمۇ دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇش سەۋەبلىرىدىندۇر. مۇنداق ئەۋزەل

ۋاقىتلار ناھايىتى كۆپ بولۇپ، مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت: * كېچە ۋە كۈندۈزدىكى ۋاقىتلارغا كەلسەك، كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرىدە(يەنى سەھەر ۋاقتىدا) قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر. چۈنكى، اللە تائالا بۇ ۋاقىتتا دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشىدۇ. ئەزان بىلەن تەكبىر ئارىسىدىكى ۋاقىتتا قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر. تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، سەجدە قىلغان چاغدا، نامازدىن سالام بېرىشتىن ئىلگىرى، نامازلاردىن كېيىن، قۇرئاننى تاماملىغان چاغدا، خوراز چىللىغان چاغدا، سەپەرگە چىققان چاغدا، زۇلۇمغا ئۇچرىغان، قاتتىق ئېھتىياجلىق بولۇپ قالغان چاغلاردا قىلىنغان دۇئالار ئىجابەتتۇر. ئاتىنىڭ بالىغا قىلغان دۇئاسى، ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلمان قېرىندىشىغا ئۇ يوق يەردە قىلغان دۇئاسى، ئۇرۇشتا دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقاندا قىلغان دۇئا ئىجابەتتۇر. * ھەپتە ئىچىدىكى ۋاقىتلارغا كەلسەك، جۈمە كۈنى، بولۇپمۇ، جۈمە كۈنىنىڭ ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدا(شام نامىزدىن ئىلگىرى) قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر. * ئايلارغا كەلسەك، رامىزان ئېيىدا ئىپتار ۋە سوھۇرلۇق ۋاقتىدا، شەبى قەدىر كېچىسى ۋە ئەرەفات كۈنى قىلىنغان دۇئالار ئىجابەتتۇر. * ئۇلۇغ جايلارغا كەلسەك، پۈتۈن مەسجىدلەردە، كەئبىنىڭ ئالدىدا، بولۇپمۇ، مۇلتەزىمدە (يەنى ھەجەر ئەسۋەد بىلەن كەئبىنىڭ ئىشىكى ئارىلىقىدا)، ماقامى ئىبراھىم، سەفا بىلەن مەرۋە ئۈستىدە، ئەرەفاتتا، مۇزدەلىفەدە، مىنادىكى ھەج كۈنلىرىدە، زەمزەم سۈيى ئىچكەندە ۋە شۇنىڭدەك ئورۇنلاردا قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر.

2 - يوشۇرۇن سەۋەبلەر: دۇئا قىلىشتىن ئىلگىرى راستچىللىق بىلەن تەۋبە قىلىش، زۇلۇمغا قارشى تۇرۇش، يېمەك - ئىچمەك، كىيىم - كېچەك، تۇرالغۇ - جاي ھالال كەسىپتىن بولۇش، تائەت - ئىبادەتنى كۆپ قىلىش، ھارام ئىشلاردىن يىراق تۇرۇش، شۈبھىلىك ۋە شەھۋەتلىك ئىشلاردىن ساقلىنىش قاتارلىقلار.

دۇئا جەريانىدا قەلبىنى ھازىر تۇتۇش، اللە قا قەتئىي ئىشەنچ باغلاش، كۈچلۈك ئارزۇ قىلىش، اللە قا يېلىنىش، زارلىنىش ۋە قاتتىق يالۋۇرۇش، پۈتۈن ئىشلىرىنى اللە قىلا تاپشۇرۇش، اللە نىڭ غەيرىدىن ئۈمىدىنى قەتئىي ئۈزۈش، دۇئانىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقىغا جەزمەن ئىشىنىش كېرەك.

**دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىغا توسالغۇ بولىدىغان ئامىللار:** ئىنسان دۇئا قىلىشى، لېكىن ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولماسلىقى ياكى كېچىكىپ ئىجابەت بولۇشى مۇمكىن. ئۇنىڭ نۇرغۇن سەۋەبلىرى بولۇپ، مۇنۇلاردىن ئىبارەت: * اللە قا اللە تىن باشقا نەرسىنى قوشۇپ دۇئا قىلىش. * دۇئانى تەپسىلىي قىلىش. مەسىلەن، دوزاختىن پاناھ تىلەش يېتەرلىك تۇرسىمۇ، ئۇنىڭ ھارارىتىدىن، ئازابىدىن، قاراڭغۇلۇقىدىن... پاناھ تىلەشكە ئوخشاش. * مۇسۇلماننىڭ ئۆزىگە ياكى باشقا بىرىگە بەتدۇئا قىلىشى. * گۇناھ بولىدىغان ۋە سىلە - رەھىمنى ئۈزىدىغان ئىشلارنى تىلەپ دۇئا قىلىش. * دۇئانى اللە نىڭ خالىشىغا باغلاپ قويۇش. مەسىلەن: «ئى اللە! خالىساڭ ماڭا مەغپىرەت قىلغىن!» دېگەنگە ئوخشاش. * دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىغا ئالدىراپ كېتىش. يەنى: دۇئا قىلدىم، بىراق ئىجابەت بولمىدى،- دېيىش. * دۇئا قىلىشتىن زېرىكىش. يەنى زېرىكىپ ياكى ھېرىپ كېتىپ دۇئا قىلىشنى تاشلىۋېتىش. * غەپلەتلىك ۋە سۇس كۆڭۈل بىلەن دۇئا قىلىش. * اللە نىڭ ئالدىدا ئەدەپ - ئەخلاق بىلەن تۇرماسلىق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ نامازدا تۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتمىغانلىقىنى ئاڭلاپ قېلىپ: «بۇ ئادەم ئالدىراپ كېتىپتۇ» دېگەن. ئاندىن ئۇنى چاقىرىپ، ئۇنىڭغا ياكى باشقا بىرىگە: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ناماز ئوقۇغاندا، ئالدى بىلەن اللە قا ھەمدۇسانا ئېيتسۇن، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتسۇن، شۇنىڭدىن كېيىن خالىغان نەرسىنى تىلەپ دۇئا قىلسۇن» دېگەن. [ئىمام ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

* بېكىتىلىپ بولغان ئىشنى تىلەپ دۇئا قىلىش. مەسىلەن، دۇنيادا مەڭگۈ قېلىشنى تىلەش. * دۇئانى قايپىيە كەلتۈرۈپ قىلىش ئۈچۈن ئارتۇقچە ئاۋارە بولۇش. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، (دۇئا قىلغاندا كەلىمە - كەلىمەس سۆزلەپ، تولۇپ) ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكەنلەرنى اللە ياقتۇرمايدۇ﴾. [سۈرە ئەئراف، 55 - ئايەت]

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «قاپىيىلىك دۇئاغا دىققەت قىلىپ، ئۇنىڭدىن يىراق تۇرغىن. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىگە زامانداش ياشىدىم. ئۇلار ئۇنداق قىلمايتتى، يەنى قاپىيە كەلتۈرۈپ دۇئا قىلىشتىن ساقلىناتتى.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

* دۇئانى ھەددىدىن زىيادە يۇقىرى ئاۋازدا قىلىش. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿نامىزىڭدا (قىرائەتنى مۇشرىكلار ئاڭلاپ قېلىپ ساڭا ئەزىيەت يەتكۈزمەسلىكى ئۈچۈن) يۇقىرى ئاۋاز بىلەنمۇ ئوقۇمىغىن، (مۇئمىنلەر ئاڭلىماي قالماسلىقى ئۈچۈن) پەس ئاۋاز بىلەنمۇ ئوقۇمىغىن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئوتتۇرا يول تۇتقىن﴾. [سۈرە ئىسرا، 110 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ ئايەت دۇئا ھەققىدە نازىل بولغان.»

دۇئا قىلغۇچى دۇئاسىنى تۆۋەندىكى تەرتىپ بويىچە قىلسا بولىدۇ: بىرىنچى، ھەمدۇسانا ئېيتىش. ئىككىنچى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش. ئۈچىنچى، تەۋبە قىلىپ، گۇناھ قىلغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىش. تۆتىنچى، الله نىڭ نېئمىتىگە شۈكۈر قىلىش. بەشىنچى، دۇئانى باشلاش، مەزمۇنلۇق دۇئا قىلىشقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ياكى سەلەف سالىھلاردىن رىۋايەت قىلىنغان دۇئالارنى قىلىشقا ھېرىس بولۇش. ئالتىنچى، دۇئانى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇش.

## ياد ئېلىشقا تېگىشلىك مۇھىم دۇئالار:

| دۇئانىڭ مۇناسىۋىتى | **دۇئالار:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: |
|---|---|
| ئۇخلاشتىن بۇرۇن ۋە كېيىن | « بِاسْمِكَ اللَّهُمَّ أَمُوتُ وَأَحْيَا » «ئى الله! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۆلىمەن ۋە تىرىلىمەن.» ئويقۇدىن ئويغانغاندا مۇنداق دەيدۇ: « الْحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِي أَحْيَانَا بَعْدَمَا أَمَاتَنَا وَإِلَيْهِ النُّشُورُ » «بىزنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن الله قا ھەمدى بولسۇنكى، ئاخىر بارار جاي ئۇنىڭ دەرگاھىدۇر.» |
| ئويقۇسىدا قورقۇپ كەتكەن كىشى | « أَعُوذُ بِكَلِمَاتِ اللَّهِ التَّامَّاتِ مِنْ غَضَبِهِ وَعِقَابِهِ ، وَمِن شَرِّ عِبَادِهِ ، وَمِنْ هَمَزَاتِ الشَّيَاطِينِ ، وَأَنْ يَحْضُرُونِ » «الله نىڭ پۈتۈن كەلىمىلىرىگە سېغىنىپ الله نىڭ غەزىپىدىن، بەندىلىرىنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ۋە ئۇلارنىڭ ھازىر بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن!» |
| چۈش كۆرگەن كىشى | « إذا رأَى أَحَدُكُمْ رُؤْيَا يُحِبُّهَا فإِنَّمَا هِيَ مِنْ اللَّهِ ، فَلْيَحْمَدْ اللَّهَ عَلَيْهَا وَلْيُحَدِّثْ بِهَا ، وَإِذَا رأَى غَيْرَ ذَلِكَ مِمَّا يَكْرَهُ فَإِنَّمَا هِيَ مِنْ الشَّيْطَانِ ، فَلْيَسْتَعِذْ مِنْ شَرِّهَا ، وَلا يَذْكُرْهَا لأَحَدٍ ؛ فَإِنَّهَا لا تَضُرُّهُ » «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار ياخشى كۆرىدىغان چۈش كۆرسە، ئۇ الله تائالا تەرىپىدىندۇر. شۇڭا الله قا ھەمدى ئېيتسۇن ۋە ئۇنى سۆزلەپ بېرىشى كېرەك. ئەگەر ئۇنىڭدىن باشقا ياقتۇرمايدىغان چۈش كۆرسە، ئۇ شەيتان تەرىپىدىندۇر. شۇڭا ئۇ چۈشنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەش ۋە ئۇنى ھېچكىمگە دېمەسلىك لازىم. شۇنداق قىلغاندا ئۇ ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەيدۇ.» |
| ئۆيدىن چىققاندا | « اللَّهُمَّ إنِيْ أَعُوذُ بِكَ أَنْ أَضِلَّ أَوْ أُضَلَّ ، أَوْ أَزِلَّ أَوْ أُزَلَّ ، أَوْ أَظْلِمَ أَوْ أُظْلَمَ ، أَوْ أَجْهَلَ أَوْ يُجْهَلَ عَلَيَّ » « بِسْمِ اللهِ تَوَكَّلْتُ عَلَى اللهِ لا حَوْلَ وَلا قُوَّةَ إلا بِاللهِ » «ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ ئېزىپ كېتىشتىن ياكى ئازدۇرۇلۇپ كېتىشتىن، خاتالىشىپ قېلىشتىن ياكى خاتالاشتۇرۇلۇشتىن، زۇلۇم قىلىشتىن ياكى زۇلۇمغا ئۇچراشتىن، بىلمەسلىكتىن قېلىشتىن ياكى بىلەلمەي قېلىشتىن پاناھ تىلەيمەن!» «الله نىڭ ئىسمى بىلەن چىقىمەن، الله قا تەۋەككۇل قىلدىم، كۈچ - قۇدرەت پەقەت الله قىلا خاستۇر.» |
| مەسجىدكە كىرگەندە | إِذَا دَخَلَ الْمَسْجِدَ يقدم رجله اليمنى ويقول : مەسجىدكە كىرگەندە ئوڭ پۇتىنى ئېلىپ كىرىدۇ ۋە « بِسْمِ اللَّهِ وَالسَّلامُ عَلَى رَسُولِ اللَّهِ اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي ذُنُوبِي وَافْتَحْ لِي أَبْوَابَ رَحْمَتِكَ» «الله نىڭ ئىسمى بىلەن كىرىمەن، الله نىڭ پەيغەمبىرىگە سالام بولسۇن! ئى الله! گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھمىتىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن!» |
| مەسجىدتىن چىققاندا | إِذَا خَرَجَ من المسجد يقدم رجله اليسرى ويقولَ : مەسجىدتىن چىققاندا، سول پۇتىنى ئېلىپ چىقىدۇ ۋە: «بِسْمِ اللَّهِ وَالسَّلامُ عَلَى رَسُولِ اللَّهِ اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي ذُنُوبِي وَافْتَحْ لِي أَبْوَابَ فَضْلِكَ» «الله نىڭ ئىسمى بىلەن چىقىمەن، الله نىڭ پەيغەمبىرىگە سالام بولسۇن! ئى الله! گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا پەزلىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن!» |
| يېڭى ئۆيلەنگەن ئادەمگە | « بَارَكَ اللَّهُ لَكَ ، وَبَارَكَ عَلَيْكَ ، وَجَمَعَ بَيْنَكُمَا فِي خَيْرٍ » «الله ساڭا بەرىكەت بەرسۇن ۋە بەرىكەت كەلتۈرسۇن، ئىككىڭلار ئارىسىدا ياخشىلىقنى جەم قىلسۇن!» |
| خورازنىڭ چىللىغىنىنى ياكى ئېشەكنىڭ ھاڭگىرىغىنىنى... ئاڭلىغان كىشى | « إذا سَمِعْتُمْ نُهَاقَ الحمِيرِ؛ فَتَعَوَّذُوا بِاللَّهِ مِنْ شَرِّها فإِنَّها رَأَت شَيْطَانًا ، وإِذَا سَمِعْتُمْ صُرَاخ الدِّيَكَةِ ؛ فَاسْأَلُوا اللَّهَ مِنْ فَضْلِهِ فإِنَّهَا رَأَتْ مَلَكًا » ، « إِذا سَمِعْتُمْ نُبَاحَ الْكلبِ وَنَهِيقَ الحمِيرِ بِاللَّيْلِ فَتَعَوَّذُوا بِاللَّهِ.. » «ئېشەكنىڭ ھاڭگىرىغىنىنى ئاڭلىساڭلار، الله قا سىغىنىپ شەيتاندىن پاناھ تىلەڭلار. چۈنكى ئېشەك شەيتاننى كۆردى. خورازنىڭ چىللىغىنىنى ئاڭلىساڭلار، الله نىڭ پەزلىدىن سوراڭلار، چۈنكى خوراز پەرىشتە كۆردى.» «كېچىدە ئىتنىڭ قاۋىغىنىنى ۋە ئېشەكنىڭ ھاڭگىرىغىنىنى ئاڭلىساڭلار، الله قا سىغىنىپ شەيتاندىن پاناھ تىلەڭلار...» |

| | |
|---|---|
| سىنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىدىغانلىقىمنى ئېيتقان كىشى | عَنْ أَنَس أَنَّ رَجُلاً كَانَ عِنْدَ النَّبِىِّ ﷺ فَمَرَّ رَجُلٌ ، فَقَالَ : يَا رَسُولَ اللَّهِ إِنِّى لأُحِبُّ هَذَا. فَقَالَ لَهُ النَّبِىُّ ﷺ : «أَعْلَمْتَهُ ؟» قَالَ : لا ، قَالَ : « أَعْلِمْهُ» ، فَلَحِقَهُ فَقَالَ : إِنِّى أُحِبُّكَ فِى اللَّهِ ، قَالَ : أَحَبَّكَ الَّذِى أَحْبَبْتَنِى لَهُ. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا تۇراتتى. يەنە بىر ئادەم كېلىپ: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن بۇ ئادەمنى ھەقىقەتەن ياخشى كۆرىمەن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «بۇنى ئۇنىڭغا ئېيتتىڭمۇ؟» دېدى. ئۇ: «ياق» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇنى ئۇنىڭغا ئېيتىپ قويغىن!» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ھېلىقى ئادەمنىڭ قېشىغا بېرىپ: «مەن سېنى ھەقىقەتەن الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن» دېدى. ئۇ ئادەممۇ: «مېنى الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ياخشى كۆرگەنلىكىڭ ئۈچۈن الله مۇ سېنى ياخشى كۆرسۇن!» دېدى. |
| مۇسۇلمان قېرىندىشىڭ چۈشكۈرگەندە | « إِذَا عَطَسَ أَحَدُكُمْ فَلْيَقُلْ : الْحَمْدُ لِلَّهِ ، وَلْيَقُلْ لَهُ أَخُوهُ أَوْ صَاحِبُهُ : يَرْحَمُكَ اللَّهُ ، فَإِذَا قَالَ لَهُ : يَرْحَمُكَ اللَّهُ ، فَلْيَقُلْ : يَهْدِيكُمُ اللَّهُ وَيُصْلِحُ بَالَكُمْ » ، وإذا عطس الكافر وحمد الله فقل له : يهديكم الله ولا تقل : يرحمك الله.«سىلەرنىڭ بىرىڭلار چۈشكۈرگەندە: "ئەلھەمدۇلىللاھ" دېسۇن، ئۇنىڭ قېرىندىشى ياكى ھەمراھى: "يەرھەمۇكەللاھ" دېسۇن. ئۇ: " يەرھەمۇكەللاھ " دېگەندە، چۈشكۈرگۈچى: "يەھدىيكۇمۇللاھۇ ۋەيۇسلىھ بالەكۇم" دېسۇن. كاپىر چۈشكۈرۈپ، الله قا ھەمدى ئېيتسا،ئۇنىڭغا: "يەھدىيكۇمۇللاھ" دېسۇن. "يەرھەمۇكەللاھ" دېمىسۇن.» |
| باشقا كۈن چۈشكەندە قىلىدىغان دۇئا | « لا إِلَهَ إِلا اللَّهُ الْعَظِيمُ الْحَلِيمُ ، لا إِلَهَ إِلا اللَّهُ رَبُّ الْعَرْشِ الْعَظِيم ، لا إِلَهَ إِلا اللَّهُ رَبُّ السَّمَوَاتِ وَرَبُّ الأَرْض وَرَبُّ الْعَرْش الْكَرِيم» « اللَّهُ اللَّهُ رَبِّى ، لا أُشْرِكُ بِه شَيْئًا » « يَاحَيُّ يا قَيُّومُ بِرحمتكَ أَسْتَغِيثُ » « سبحَان الله الْعَظِيم» «الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ ناھايىتى كاتتىدۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر. الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ كاتتا ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر . الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىنىڭ ۋە ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر.» «ئى الله! الله مېنىڭ پەرۋەردىگارىمدۇر، مەن ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيمەن.» «ئى ھەمىشە تىرىك، ھەممىنى ئىدارە قىلغۇچى زات! سېنىڭ رەھمىتىڭ بىلەن ساڭا سىغىنىمەن.» «الله نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەنكى، ئۇ ناھايىتى بۈيۈكتۇر.» |
| دۈشمەنلەرگە بەتدۇئا قىلىش | « اللَّهُمَّ مُنْزِلَ الْكِتَابِ ومُجْرِيَ السَّحَابِ سَرِيعَ الْحِسَابِ اهْزِمْ الأَحْزَابَ ، اللَّهُمَّ اهْزِمْهُمْ وَزَلْزِلْهُمْ »« ئى بۇلۇتلارنى ئۈزدۈرگۈچى، كىتاب چۈشۈرگۈچى، تېز ھېساب ئالغۇچى الله! ئىتتىپاقداش قوشۇنلارنى مەغلۇپ قىلغىن. ئى الله! ئۇلارنى مەغلۇپ قىلغىن، ئۇلارنى تارمار قىلغىن!» |
| بىرەر ئىش قىيىن بولۇپ قالسا | « اللهمَّ لا سَهْلَ إلا مَا جَعَلْتَهُ سَهْلا وَأَنتَ تَجْعلُ الحزن إذا شِئْتَ سَهْلاً »«ئى الله! سەن ئاسان قىلغان ئىشتىن باشقىسى ئاسان ئەمەس، ئەگەر سەن خالىساڭ قايغۇ ـ ھەسرەتنىمۇ ئاسانلاشتۇرىسەن.» |
| قەرزدار بولۇپ قالغان كىشى ئوقۇيدىغان دۇئا | « اللَّهُمَّ إِنِّى أَعُوذُ بِكَ مِنْ الْهَمِّ وَالْحَزَنِ ، وَالْعَجْزِ وَالْكَسَلِ ، وَالْجُبْنِ وَالْبُخْلِ ، وَضَلَعِ الدَّيْنِ ، وَغَلَبَةِ الرِّجَالِ »«ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ غەم ـ غۇسسە ۋە قايغۇ ـ ھەسرەتتىن، ئاجىزلىق ۋە ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن، قەرزدار بولۇپ قېلىشتىن، ئادەملەرنىڭ بوزەك قىلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن.» |
| خالاغا كىرگەندە | خالاغا كىرگەندە: « اللَّهُمَّ إِنِّى أَعُوذُ بِكَ مِنْ الْخُبُثِ وَالْخَبَائِث » «ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ ياسكىنچىلىقتىن ۋە جىن ـ شەيتانلاردىن پاناھ تىلەيمەن.» خالادىن چىققاندا: « غُفْرَانَكَ »«ئى الله! مەغپىرىتىڭنى تىلەيمەن.» |
| نامازدا بولمىغۇر خىياللار كېلىپ قالسا | « ذَاكَ شَيْطَانٌ يُقَالُ لَهُ خَنْزَبٌ فَإِذَا أَحْسَسْتَهُ فَتَعَوَّذْ بِاللَّهِ مِنْهُ ، وَاتْفِلْ عَلَى يَسَارِكَ ثَلاثًا » «ئۇ "خەنزەب" ئىسىملىك شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىدۇر، ئەگەر سەن شۇنداق خىياللاردا بولۇپ قالساڭ، الله قا سىغىنىپ، ئۇ شەيتاندىن پاناھ تىلىگىن ۋە سول تەرىپىڭگە ئۈچ قېتىم تۈفلىگىن!» |
| سەجدە قىلغاندا | « اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي ذَنْبِي كُلَّهُ دِقَّهُ وَجِلَّهُ وَأَوَّلَهُ وَآخِرَهُ وَعَلانِيَتَهُ وَسِرَّهُ » « سُبْحَانَكَ رَبِّي وَبِحَمْدِكَ اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي » «اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِرِضَاكَ مِنْ سَخَطِكَ وَبِمُعَافَاتِكَ مِنْ عُقُوبَتِكَ وَأَعُوذُ بِكَ مِنْكَ لا أُحْصِي ثَنَاءً عَلَيْكَ أَنْتَ كَمَا أَثْنَيْتَ عَلَى نَفْسِكَ » «ئى الله! گۇناھلىرىمنىڭ ھەممىسىنى، كىچىكىنى ۋە چوڭىنى، بۇرۇنقىسىنى ۋە كېيىنكىسىنى، ئاشكارىسىنى ۋە يوشۇرۇنىنى مەغپىرەت قىلغىن!» «ئى پەرۋەردىگارىم! سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن ئى الله! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن!» «ئى الله! سېنىڭ رازىلىقىڭغا سىغىنىپ غەزىپىڭدىن، ئەپۇ قىلىشىڭغا سىغىنىپ ئازابىڭدىن پاناھ تىلەيمەن. مەن ساڭا خۇددى سەن ئۆزۈڭگە ئۆزۈڭ مەدھىيەلىگەندەك ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىپ بولالماسلىقىمدىن سەندىن سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن.» |
| تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلغاندا | «اللَّهُمَّ لَكَ سَجَدْتُ وَبِكَ آمَنْتُ وَلَكَ أَسْلَمْتُ سَجَدَ وَجْهِي لِلَّذِي خَلَقَهُ وَصَوَّرَهُ وَشَقَّ سَمْعَهُ وَبَصَرَهُ تَبَارَكَ اللَّهُ أَحْسَنُ الْخَالِقِينَ» «ئى الله! سەن ئۈچۈن سەجدە قىلدىم، ساڭا ئىمان ئېيتتىم ۋە بويسۇندۇم. يۈزۈم ئۇنى ياراتقان، چىرايلىق سۈرەتتە قىلغان، قۇلىقىنى ۋە كۆزىنى چىقارغان زاتقا سەجدە قىلدى، بۈيۈك الله ئەڭ ياخشى ياراتقۇچىدۇر.» |
| نامازنى باشلىغاندا | « اللَّهُمَّ بَاعِدْ بينِي وَبَيْنَ خَطايَايَ كَمَا بَاعَدتَّ بينَ الْمَشْرِقِ والمغْربِ ، اللَّهُمَّ نَقِّنِي مِنْ خَطَايَايَ كَمَا يُنَقَّى الثَّوْبُ الأَبْيَضُ مِنَ الدَّنَسِ ، اللَّهُمَّ اغْسِلْنِي بِالْمَاءِ وَالثلْجِ وَالبَرَد » «ئى الله! مېنى خاتالىقلاردىن خۇددى شەرق بىلەن غەربنى يىراق قىلغاندەك يىراق قىلغىن. ئى الله! مېنى خاتالىقلىرىمدىن خۇددى ئاق كىيىم كىردىن تازىلانغاندەك تازىلىغىن. ئى الله! مېنى سۇ، قار ۋە مۆلدۈر بىلەن يۇيغىن!» |

<table>
<tr><td>نامازنىڭ ئاخىرىدا</td><td>«اللَّهُمَّ إِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي ظُلْمًا كَثِيرًا وَلا يَغْفِرُ الذُّنُوبَ إِلا أَنْتَ فَاغْفِرْ لِي مَغْفِرَةً مِنْ عِنْدِكَ وَارْحَمْنِي إِنَّكَ أَنْتَ الْغَفُورُ الرَّحِيمُ»«ئى الله! مەن ئۆزەمگە ھەقىقەتەن كۆپ زۇلۇم قىلدىم، گۇناھلارنى پەقەت سەنلا مەغپىرەت قىلىسەن، مېنى ئۆز دەرگاھىڭدىن مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھمەت قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن بەكمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىسەن، بەكمۇ مېھرىبانسەن.»</td></tr>
<tr><td>نامازدىن كېيىن</td><td>« اللَّهُمَّ أَعِنِّي عَلَى ذِكْرِكَ وَشُكْرِكَ وَحُسْنِ عِبَادَتِكَ ». «ئى الله! سېنى ئەسلىشىمگە، ساڭا شۇكۇر قىلىشىمغا ۋە ياخشى ئىبادەت قىلىشىمغا ياردەم قىلغىن!» « اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الْكُفْرِ وَالْفَقْرِ وَعَذَابِ الْقَبْرِ »«ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ كۇپۇرلۇقتىن، كەمبەغەللىكتىن، قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن.»</td></tr>
<tr><td>ياخشى ئىش قىلىپ بەرگەن كىشىگە</td><td>«مَنْ صُنِعَ إِلَيْهِ معْروفٌ فَقَالَ لِفَاعِلِهِ : جَزَاكَ اللهُ خَيْرًا ؛ فَقَدْ أَبْلَغَ فِي الثَّنَاءِ » ، ويرد الآخر بقوله : وجزاك ، أو : وإياك «بىراۋ ياخشى ئىش قىلىپ بەرسە، ئۇنىڭغا: "الله ساڭا ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن! " دېسۇن. شۇنداق قىلسا، ناھايىتى ياخشى ماختىغان بولىدۇ.» ياخشى ئىش قىلغۇچىمۇ بۇ مەدھىيەنى ئاڭلىغاندىن كېيىن: "الله ساڭا مۇكاپات بەرسۇن! " ياكى: "الله ساڭىمۇ مۇكاپات بەرسۇن! " دېسۇن.»</td></tr>
<tr><td>يامغۇر ياغقاندا</td><td>« اللَّهُمَّ صَيِّبًا نَافِعًا » مرتين أو ثلاثًا ، « مُطِرْنَا بِفَضْلِ اللهِ وَرَحْمَتِهِ » ، ويدعو بما شاء فالدعاء مستجاب عند نزوله.«ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم: ئى الله! "مەنپەئەتلىك يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن! " دېسۇن. الله نىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بىلەن يامغۇر ياغدۇرۇلىدۇ. يەنە خالىغان دۇئالارنى قىلسا بولىدۇ، چۈنكى يامغۇر ياغقاندا قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر.»</td></tr>
<tr><td>شامال چىققاندا</td><td>« اللهمَّ إني أسألك خَيْرَهَا و خير مَا فيْها وخيرما أرسلت به ، وأعوذُ بكَ مِنْ شَرِّهَا وَشَرِّمَا فيها و شَرِّ ما أُرسلت به »«ئى الله! سەندىن شامالنىڭ ياخشىسىنى، شامالدىكى ياخشىلىقلارنى، سەن شامال بىلەن ئەۋەتكەن ياخشىلىقلارنى تىلەيمەن! ساڭا سىغىنىپ شامالنىڭ يامىنىدىن، شامالدىكى يامانلىقلاردىن ۋە سەن شامال بىلەن ئەۋەتكەن يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەيمەن!»</td></tr>
<tr><td>يېڭى ئاينى كۆرگەندە</td><td>«اللهمَّ أَهلَّه عَلَيْنَا باليمنِ والإيمَانِ والسَّلامَةِ وَالإسْلامِ ، هِلالُ خَيْرٍ ورُشْدٍ ، رَبِّيْ وَرَبُّكَ اللهُ »«ئى الله! ئۇ ئاينى بىزگە خەيرلىك، ئىمان، سالامەتلىك ۋە ئىسلام ئېيى قىلىپ بەرگىن، ياخشىلىق ۋە توغرا يول ئېيى قىلىپ بەرگىن. مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە ئۇ ئاينىڭ پەرۋەردىگارى الله تۇر.»</td></tr>
<tr><td>مۇسلىمىر بىلەن خوشلاشقاندا</td><td>«سېنىڭ دىنىڭنى، ئامانىتىڭنى ۋە ئەمەلىڭنىڭ ئاخىرىنى الله قا تاپشۇردۇم.» بۇنى ئاڭلىغان مۇسلىمىر: «سىلەرنى دەرگاھىدا ئامانەت زايا بولۇپ كەتمەيدىغان زات الله قا تاپشۇردۇم» دەپ جاۋاپ قايتۇرىدۇ.</td></tr>
<tr><td>سەپەر دۇئاسى</td><td>« اللهُ أَكْبَر ، اللهُ أَكْبَر ، اللهُ أَكْبَر ﴿ سُبْحانَ الَّذِى سَخَّرَ لَنَا هَذَا وَمَا كُنَّا لَهُ مُقْرِنِينَ * وَإِنَّا إِلَى رَبِّنَا لَمُنقَلِبُونَ ﴾ اللَّهُمَّ إِنَّا نَسْأَلُكَ فِى سَفَرِنَا هَذَا الْبِرَّ وَالتَّقْوَى ، وَمِنَ الْعَمَلِ مَا تَرْضَى ، اللَّهُمَّ هَوِّنْ عَلَيْنَا سَفَرَنَا هَذَا وَاطْوِ عَنَّا بُعْدَهُ ، اللَّهُمَّ أَنْتَ الصَّاحِبُ فِى السَّفَرِ وَالْخَلِيفَةُ فِى الأَهْلِ ، اللَّهُمَّ إِنِّى أَعُوذُ بِكَ مِنْ وَعْثَاءِ السَّفَرِ وَكَآبَةِ الْمَنْظَرِ وَسُوءِ الْمُنْقَلَبِ فِى الْمَالِ وَالأَهْلِ.» «الله بۈيۈكتۇر، الله بۈيۈكتۇر، الله بۈيۈكتۇر. ﴿بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات پاكتۇر، بىز ئۇنىڭغا (مىنىشكە) قادىر ئەمەس ئىدۇق، بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلغۇچىلارمىز﴾ [سۇرە زۇخرۇف، 13 ـ 14 ـ ئايەتلەر] ئى الله! بىز بۇ سەپىرىمىزدە سەندىن ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىقنى، سەن رازى بولىدىغان ئەمەلنى تىلەيمىز. ئى الله! بۇ سەپىرىمىزنى ئاسان قىلىپ بەرگىن، يىراقلىقىنى قىسقارتىپ بەرگىن! ئى الله! سەپەردە سەن ھەمراھىمىزسەن، بالا ـ چاقىلىرىمىزنى ھىمايە قىلغۇچىسەن. ئى الله! ساڭا سىغىنىپ سەپەرنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىدىن، جۇشكۇنلۇكتىن، يۇل ـ مال ۋە خوتۇن ـ بالىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن.» سەپەردىن قايتىپ كەلگەندىمۇ يۇقىرىدىكى دۇئانى قىلىدۇ ۋە: «آيِبُونَ تَائِبُونَ عَابِدُونَ لِرَبِّنَا حَامِدُونَ »«الله قا قايتقان، گۇناھلىرىمىزدىن تەۋبە قىلغان، پەرۋەردىگارىمىزغا ئىبادەت قىلغان ۋە ئۇنى مەدھىيىلىگەن ھالدا قايتىپ كەلدۇق» دېگەننى قوشۇپ ئوقۇيدۇ.</td></tr>
<tr><td>ئۇخلاش ئۈچۈن ياتقاندا</td><td>« اللَّهُمَّ أَسْلَمْتُ نَفْسِى إِلَيْكَ وَفَوَّضْتُ أَمْرِى إِلَيْكَ وَأَلْجَأْتُ ظَهْرِى إِلَيْكَ رَهْبَةً وَرَغْبَةً إِلَيْكَ لا مَلْجَأَ وَلا مَنْجَا مِنْكَ إِلا إِلَيْكَ آمَنْتُ بِكِتَابِكَ الَّذِى أَنْزَلْتَ وَبِنَبِيِّكَ الَّذِى أَرْسَلْتَ » « الحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِى أَطْعَمَنَا وَسَقَانَا وَكَفَانَا وَآوَانَا فَكَمْ مِمَّنْ لا كَافِيَ لَهُ وَلا مُؤْوِيَ » « اللَّهُمَّ قِنِى عَذَابَكَ يَوْمَ تَبْعَثُ عِبَادَكَ » « سُبْحَانَكَ اللَّهُمَّ رَبِّى بِكَ وَضَعْتُ جَنْبِى وَبِكَ أَرْفَعُهُ إِنْ أَمْسَكْتَ نَفْسِى فَاغْفِرْ لَهَا وَإِنْ أَرْسَلْتَهَا فَاحْفَظْهَا بِمَا تَحْفَظُ بِهِ عِبَادَكَ الصَّالِحِينَ » « نَفَثَ فِى يَدَيْهِ وَقَرَأَ بِالْمُعَوِّذَتَيْنِ وَمَسَحَ بِهِمَا جَسَدَهُ» « لا يَنَامُ كُلَّ لَيْلَةٍ حَتَّى يَقرأَ : ( آلم ) السجدة ، وتبارك الملك »«ئى الله! ئۆزەمنى ۋە ئىشىمنى ساڭا تاپشۇردۇم، سېنىڭ رەھمىتىڭنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىڭدىن قورقۇپ سەندىن پاناھلىق تىلەيمەن، سېنىڭ دەرگاھىڭدىن باشقا ھېچ پاناھ جاي ۋە قۇتۇلۇش يوقتۇر. سەن نازىل قىلغان كىتابقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈردۈم.» «جىمى ھەمدۇسانالار بىزگە يېمەك ـ ئىچمەك بەرگەن، كۈيلە قىلغان، جاي بەرگەن زات الله قا خاستۇركى، كۈيايە قىلغۇچىسى ۋە جاي بەرگۈچىسى يوق نۇرغۇن كىشىلەر بار ـ ھە!» «ئى الله! بەندىلىرىڭنى تىرىلدۈرىدىغان كۈن قىيامەت كۈنىدە مېنى ئازابىڭدىن ساقلىغىن!» «ئى پەرۋەردىگارىم الله! سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەنكى، يېنىمنى سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن قويىمەن ۋە ئۇنى سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن كۆتۈرىمەن. ئەگەر جېنىمنى ئالساڭ، ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ئەگەر جېنىمنى ئالمىساڭ، ئۇنى ياخشى بەندىلىرىڭنى ساقلىغاندەك ساقلىغىن!» ئاندىن ئىككى قولىغا تۈفلەيدۇ، ئاندىن سۇرە فەلەق بىلەن سۇرە ناسنى ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئىككى قولى بىلەن بەدىنىنى سىلايدۇ.</td></tr>
</table>

| | |
|---|---|
| « اللَّهُمَّ اجْعَلْ فِي قَلْبِي نُورًا ، وَفِي لِسَانِي نُورًا ، وَفِي سَمْعِي نُورًا ، وَفِي بَصَرِي نُورًا ، وَمِن فَوْقِي نُورًا ، وَمِن تحْتِي نُورًا ، وَعَنْ يَمِينِي نُورًا ، وَعَنْ شِمَالِي نُورًا ، وَمِن أَمَامِي نُورًا ، وَمِن خَلْفِي نُورًا ، وَاجْعَلْ فِي نَفسِي نُورًا ، وَأعْظِمْ لِي نوراً ، وَعَظِّم لِي نُورًا ، وَاجْعَلْ لِي نُورًا ، وَاجْعَلْنِي نُورًا ، اللَّهُمَّ أَعْطِنِي نُورًا ، وَاجْعَلْ فِي عَصَبِي نُورًا ، وَفِي لَحْمِي نُورًا ، وَفِي دَمِي نُورًا ، وَفِي شَعَرِي نُورًا ، وَفِي بَشَرِي نُورًا » «ئى الله! قەلبىمدە نۇر قىلغىن، تىلىمدا نۇر قىلغىن، قولىقىمدا نۇر قىلغىن، كۆزۈمدە نۇر قىلغىن، ئۈستۈمدە نۇر قىلغىن، ئاستىمدا نۇر قىلغىن، ئوڭ تەرىپىمدە نۇر قىلغىن، سول تەرىپىمدە نۇر قىلغىن، ئالدىمدا نۇر قىلغىن، ئارقامدا نۇر قىلغىن، كۆڭلۈمدە نۇر قىلغىن، ماڭا كاتتا نۇر ئاتا قىلغىن، نۇرنى ماڭا قەدىرلەتكىن، مەن ئۈچۈن نۇر قىلغىن ۋە مېنىمۇ نۇرلۇق قىلغىن! ئى الله! ماڭا نۇر بەرگىن، خۇي - پەيلىلىرىمدە نۇر قىلغىن، گۆشلىرىمدە نۇر قىلغىن، قېنىمدا نۇر قىلغىن، چېچىمدا نۇر قىلغىن، چىرايىمدا نۇر قىلغىن!» | نامازغا چىققاندا |
| « إِذَا هَمَّ أَحَدُكُمْ بِالأَمْرِ فَلْيَرْكَعْ رَكْعَتَيْنِ مِنْ غَيْرِ الْفَرِيضَةِ ثُمَّ لِيَقُلْ : اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْتَخِيرُكَ بِعِلْمِكَ ، وَأَسْتَقْدِرُكَ بِقُدْرَتِكَ ، وَأَسْأَلُكَ مِنْ فَضْلِكَ ، فَإِنَّكَ تَقْدِرُ وَلا أَقْدِرُ ، وَتَعْلَمُ وَلا أَعْلَمُ ، وَأَنْتَ عَلامُ الْغُيُوبِ ، اللَّهُمَّ فَإِنْ كُنْتَ تَعْلَمُ هَذَا الأَمْرَ (ثُمَّ تُسَمِّيهِ بِعَيْنِهِ) خَيْرًا لِي فِي دِينِي وَمَعَاشِي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي - أو قال : عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِلِهِ - فَاقْدُرْهُ لِي وَيَسِّرْهُ لِي ثُمَّ بَارِكْ لِي فِيهِ ، وَإِنْ كُنْتَ تَعْلَمُ أَنَّ هَذَا الأمر شَرٌّ لِي فِي دِينِي وَمَعَاشِي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي - أَوْ قَالَ فِي عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِلِهِ - فَاصْرِفْهُ عني واصْرِفْنِي عَنْهُ وَاقْدُرْ لِي الْخَيْرَ حَيْثُ كَانَ ثُمَّ رَضِّنِي بِهِ » «سىلەرنىڭ بىرىڭلار بىر ئىشنى قىلماقچى بولسا، پەرز نامازدىن باشقا ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسۇن، ئاندىن: ئى الله! مەن سېنىڭ ئىلمىڭنى شەپى كەلتۈرۈپ ياخشىلىق تەلەپ قىلىمەن، سېنىڭ قۇدرىتىڭنى شەپى كەلتۈرۈپ ياخشىلىقنى تەقدىر قىلىپ بېرىشىڭنى تەلەپ قىلىمەن، سېنىڭ پەزلىڭدىن سورايمەن. سەن ھەقىقەتەن ئىشلارنى ئالدىنئالا ئورۇنلاشتۇرىسەن، مەن ئورۇنلاشتۇرالمايمەن. سەن بىلىسەن، مەن بىلمەيمەن، سەن غەيبلەرنى ناھايىتى ياخشى بىلگۈچىسەن. ئى الله! سەن بۇ ئىشنىڭ (قىلماقچى بولغان ئىشنىڭ ئۆزىنى دېسۇن) مەن ئۈچۈن دىنىمدا، تىرىكچىلىكىمدە، ئىشىمنىڭ ئاقىۋىتىدە (ياكى: ئىشىمنىڭ ھازىرلىقى ۋە كېيىنلىكىدە دېسۇن) ياخشىلىق ئىكەنلىكىنى بىلسەڭ، ئۇنى ماڭا تەقدىر قىلىپ ۋە ئاسانلاشتۇرۇپ بەرگىن، ئاندىن ئۇنىڭدا ماڭا بەرىكەت بەرگىن. سەن بۇ ئىشنىڭ مەن ئۈچۈن دىنىمدا، تىرىكچىلىكىمدە، ئىشىمنىڭ ئاقىۋىتىدە (ياكى: ئىشىمنىڭ ھازىرلىقى ۋە كېيىنلىكىدە دېسۇن) يامانلىق ئىكەنلىكىنى بىلسەڭ، ئۇنى مەندىن قايتۇرىۋەتكىن، مېنىمۇ ئۇنىڭدىن قايتۇرىۋەتكىن، ياخشىلىق قەيەردە بولسا، ماڭا ئۇنى تەقدىر قىلىپ بەرگىن، ئاندىن مېنى ئۇنىڭ بىلەن رازى قىلغىن!» | ئىستىخارە دۇئاسى |
| « اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ سُوءِ الْقَضَاءِ وَمِنْ دَرَكِ الشَّقَاءِ وَمِنْ شَمَاتَةِ الأَعْدَاءِ وَمِنْ جَهْدِ الْبَلاءِ » «ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ بالا - قازالاردىن، قاتتىق ئازغۇنلۇقتىن، دۈشمەنلەرنىڭ تىل - ئاھانەتتىدىن، ئېغىر سىناقتىن پاناھ تىلەيمەن!» « اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي خَطِيئَتِي وَجَهْلِي وَإِسْرَافِي فِي أَمْرِي وَمَا أَنْتَ أَعْلَمُ بِهِ مِنِّي اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي جِدِّي وَهَزْلِي وَخَطَئِي وَعَمْدِي وَكُلُّ ذَلِكَ عِنْدِي اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي مَا قَدَّمْتُ وَمَا أَخَّرْتُ وَمَا أَسْرَرْتُ وَمَا أَعْلَنْتُ وَمَا أَنْتَ أَعْلَمُ بِهِ مِنِّي أَنْتَ الْمُقَدِّمُ وَأَنْتَ الْمُؤَخِّرُ وَأَنْتَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ » «ئى الله! خاتالىقلىرىمنى، بىلمەسلىكىمنى، ئىشلاردىكى بۇزۇقچىلىقىمنى ۋە مەندىكى سەن بىلگەن ناچار ئىللەتلەرنى كەچۈرگىن! ئى الله! راست قىلغان ئىشىمنى، چاقچاق قىلغان ئىشىمنى، سەۋەنلىكىمنى، قەستەنلىكىمنى ۋە مەندىكى بارلىق يامان ئىشلارنى كەچۈرگىن! ئى الله! ئىلگىرى قىلغان، كېيىن قىلغان، يوشۇرۇن قىلغان، ئاشكارا قىلغان گۇناھلىرىمنى ۋە مېنىڭ سەن بىلگەن گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن! سەن ئىشلارنى ئىلگىرى سۈرگۈچى، كېيىن سۈرگۈچىسەن، سەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن.» « اللَّهُمَّ أَصْلِحْ لِي دِينِي الَّذِي هُوَ عِصْمَةُ أَمْرِي وَأَصْلِحْ لِي دُنْيَايَ الَّتِي فِيهَا مَعَاشِي وَأَصْلِحْ لِي آخِرَتِي الَّتِي فِيهَا مَعَادِي وَاجْعَلْ الْحَيَاةَ زِيَادَةً لِي فِي كُلِّ خَيْرٍ وَاجْعَلْ الْمَوْتَ رَاحَةً لِي مِنْ كُلِّ شَرٍّ » «ئى الله! مېنىڭ ئىشىمنى پاك ساقلايدىغان دىنىمنى تۈزىگىن، تىرىكچىلىكىمنىڭ مەنبەسى دۇنيالىقىمنى تۈزىگىن، ئاخىرى بارار جايىم ئاخىرەتلىكىمنى تۈزىگىن، ھاياتلىقنى مەن ئۈچۈن ھەرقانداق ياخشى ئىشنى قىلىشتا زىيادە قىلغىن، ئۆلۈمنى مەن ئۈچۈن ھەرقانداق يامانلىقتىن قۇتۇلىدىغان راھەت قىلغىن!» « اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ الْهُدَى وَالتُّقَى وَالْعَفَافَ وَالْغِنَى » «ئى الله! مەن سەندىن ھىدايەت، تەقۋادارلىق، سالامەتلىك ۋە بايلىق تىلەيمەن!» « اللَّهُمَّ آتِ نَفْسِي تَقْوَاهَا وَزَكِّهَا أَنْتَ خَيْرُ مَنْ زَكَّاهَا أَنْتَ وَلِيُّهَا وَمَوْلاهَا اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ عِلْمٍ لا يَنْفَعُ وَمِنْ قَلْبٍ لا يَخْشَعُ وَمِنْ نَفْسٍ لا تَشْبَعُ وَمِنْ دَعْوَةٍ لا يُسْتَجَابُ لَهَا » «ئى الله! دىلىمغا تەقۋادارلىق بەرگىن، ئۇنى پاكلىغىن، سەن ئۇنى ئەڭ ياخشى پاكلىغۇچىسەن، سەن ئۇنىڭ ئىگىسىسەن، خوجايىنىسەن! ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ پايدىسىز بولغان ئىلىمدىن، سەندىن قورقمايدىغان دىلدىن، تويمايدىغان نەپستىن، ئىجابەت بولمايدىغان دۇئادىن پاناھ تىلەيمەن!» « اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ زَوَالِ نِعْمَتِكَ وَتَحَوُّلِ عَافِيَتِكَ وَفُجَاءَةِ نِقْمَتِكَ وَجَمِيعِ سَخَطِكَ » «ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ نېئمەتلىرىڭنىڭ قولدىن كېتىشىدىن، سەن ئاتا قىلغان سالامەتلىكنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىشىدىن، تۇيۇقسىز كېلىدىغان ئازابىڭدىن، بارلىق غەزىپىڭدىن پاناھ تىلەيمەن!» | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغان لەۋزى قىسقا ئەمما مەزمۇنلۇق دۇئالار |

اللە ئىنساننى باشقا مەخلۇقاتلاردىن ئۈستۈن قىلىپ ياراتتى، ئۇنىڭغا سۆزلەش نېمىتىنى ئاتا قىلدى، تىلنى سۆزلەيدىغان ئەزا قىلىپ بېكىتتى. تىل ھەقىقەتەن بىر نېمەت بولۇپ، ياخشىلىقنىمۇ، يامانلىقنىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. كىمكى ئۇنى ياخشىلىققا ئىشلەتسە، ئۇ ئۇنى بەخت ـ سائادەتكە، جەننەتتىكى ئالىي دەرىجىلەرگە ئېرىشتۈرىدۇ. كىمكى ئۇنى ياخشىلىقتىن باشقا نەرسىگە ئىشلەتسە، ئۇ ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدۇ. تىلنى قۇرئان ئوقۇشتىن قالسا، اللە نى زىكىر قىلىشقا ئىشلەتكەن ۋاقىت ئەڭ ئەۋزەلدۇر.

**اللە نى زىكىر قىلىشنىڭ پەزىلىتى:** بۇ ھەقتە نۇرغۇن ھەدىسلەر رىۋايەت قىلىنىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە ئەڭ ياخشى بولغان، پادىشاھىڭلار اللە نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ پاك بولغان، مەرتىۋەڭلارنى ئەڭ يۇكسەك كۆتۈرىدىغان، سىلەر ئۈچۈن ئالتۇن ۋە كۈمۈش سەرپ قىلغاندىنمۇ، سىلەر دۈشمەنلىرىڭلارغا ئۇچرىشىپ، ئۇلارنىڭ گەدەنلىرىنى چاپقان، ئۇلارمۇ سىلەرنىڭ گەدەنلىرىڭلارغا چاپقاندىنمۇ ياخشى بولغان ئەمەللىرىڭلارنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟» دەيدۇ. ساھابىلار: «شۇنداق قىلغىن، ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى!» دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە نى زىكىر قىلىش» دەيدۇ. [ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىنى زىكىر قىلىدىغان كىشىنىڭ مىسالى بىلەن پەرۋەردىگارىنى زىكىر قىلمايدىغان كىشىنىڭ مىسالى، تىرىك ئادەم بىلەن ئۆلۈك ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

اللە تائالا بىر ھەدىس قۇدسىدا مۇنداق دەيدۇ: «بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن شۇنداقمەن. ئۇ مېنى ياد ئەتسە، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىللىدۇرمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ئۆزى يالغۇز ياد ئەتسە، مەنمۇ ئۇنى ئۆزەم ياد ئېتىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى جامائەت ئىچىدە ياد ئەتسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇلاردىن ياخشى جامائەت ئىچىدە ياد ئېتىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: «مۇفەررىدلار ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى» دەيدۇ. ساھابىلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! مۇفەررىدلار كىملەردۇر؟» دەپ سورايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە نى كۆپ ياد ئەتكۈچى ئەرلەر ۋە اللە نى كۆپ ياد ئەتكۈچى ئاياللاردۇر» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىدىن بىرىگە ۋەسىيەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: «تىلىڭ اللە نى ھەمىشە ياد ئېتىپ تۇرسۇن!» [ئىمام تىرمىزى ۋە باشقىلار رىۋايەت قىلغان]

**ئەجىرلەرنىڭ ھەسسىلەپ بېرىلىدىغانلىقى:** ياخشى ئەمەللەرنىڭ ئەجىرلىرى خۇددى قۇرئان ئوقۇشنىڭ ئەجرى ھەسسىلەپ بېرىلگىنىدەك ھەسسىلەپ بېرىلىدۇ. بۇ مۇنداق ئىككى ئىشقا يارىشا بولىدۇ: 1 ـ دىلدىكى ئىمان ۋە ئىخلاسقا، اللە نى ياخشى كۆرۈش، شۇنداقلا شۇ ياخشى كۆرۈشكە ئەمەل قىلىشقا يارىشا بولىدۇ. 2 ـ دىلنىڭ اللە نى ياد ئېتىش بىلەن پىكىر يۈرگۈزگەنلىكىگە ۋە دىلى بىلەن بېرىلىپ ياد ئەتكەنلىكىگە يارىشا بولىدۇ. اللە نى ياد ئېتىش پەقەت تىل بىلەنلا بولمايدۇ. اللە نى كامىل ياد ئەتسە، اللە ئۇنىڭ پۈتۈن يامانلىقلىرىنى كەچۈرىدۇ، ئۇنىڭ ئەجرىنى كامىل بېرىدۇ. ئەجىرنىڭ كەم بولۇشىمۇ اللە نى ياد ئېتىشنىڭ كەم بولۇشىغا يارىشا بولىدۇ.

**اللە نى زىكىر قىلىشنىڭ پايدىلىرى:** شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دەيدۇ: «اللە نى زىكىر قىلىش دىلغا خۇددى بېلىققا سۇ لازىم بولغاندەك لازىم بولىدۇ. ئەگەر بېلىق سۇدىن ئايرىلسا، ئۇنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟!

* اللە نى زىكىر قىلىش اللە نى ياخشى كۆرۈشكە ئىگە قىلىدۇ، ئۇنىڭغا يېقىنلاشتۇرىدۇ، ئۇنىڭ رازىلىقىنى، ھىمايە قىلىشىنى، ئۇنىڭدىن قورقۇشنى، ئۇنىڭغا قايتىشنى ۋە ئىلتىجا قىلىشنى قولغا كەلتۈرىدۇ، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا ياردىمى تېگىدۇ.

* دىلدىن قايغۇ ـ ھەسرەتنى، غەم ـ غۇسسىلەرنى كەتكۈزىدۇ، خۇشاللىقنى قولغا كەلتۈرىدۇ، دىلنى تىرىلدۈرىدۇ، كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە پاكلىق بېغىشلايدۇ.

* دىلدا بوشلۇق ۋە كاۋاكلىق بولۇپ، ئۇنى الله نىڭ زىكرىدىن باشقا نەرسە تولدۇرالمايدۇ. ئۇنىڭدا يەنە قاتتىقلىق بولۇپ، ئۇنى الله نىڭ زىكرىدىن باشقا نەرسە ئېرىتەلمەيدۇ ۋە يۇمشىتالمايدۇ.

* دىلغا شىپا، يۈرەككە داۋا ۋە ئوزۇقلۇق بولىدۇ، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىگە توغرا كەلمەيدىغان لەززەت بېغىشلايدۇ. زىكىردىن غەپلەتتە قېلىش دىلنىڭ كېسەللىكىدۇر.

* ئاز زىكىر قىلىش نىپاقلىقنىڭ دەلىلىدۇر، كۆپ زىكىر قىلىش ئىماننىڭ كۈچىنىڭ، شۇنداقلا الله نى ياخشى كۆرۈشنىڭ راست ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر. چۈنكى بىر نەرسىنى ياخشى كۆرگەن ئادەم ئۇنى كۆپ ياد ئېتىدۇ.

* ئەگەر بەندە كەڭچىلىك ۋاقىتتا الله نى زىكىر قىلىش بىلەن تونۇسا، الله ئۇنى بېشىغا كۈن چۈشكەندە بولۇپمۇ، ئۆلۈم كەلگەن ۋە سەكراتقا چۈشكەن ۋاقىتتا تونۇيدۇ.

* الله نى زىكىر قىلىش الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلۇشقا، خاتىرجەملىكنىڭ چۈشۈشىگە، رەھمەتنىڭ ئورىشىغا ۋە پەرىشتىلەرنىڭ شۇ كىشى ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىشىگە سەۋەب بولىدۇ.

* تىل زىكرى ئېيتىش بىلەن مەشغۇل بولغاندا بىھۇدە سۆز، غەيۋەت، چېقىمچىلىق، يالغان ۋە باشقا مەكروھ ھەمدە هارام سۆزلەردىن خالى بولغىلى بولىدۇ.

* زىكىر ئەڭ ئاسان، ئەڭ كاتتا ۋە ئەڭ ئەۋزەل ئىبادەتتۇر. ئۇ جەننەتنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن تىكىلگەن كۆچەتتۇر.

* زىكىر ئېيتقۇچى سالاپەتلىك، يېقىملىق ۋە خۇشخۇي كۆرۈنىدۇ. زىكىر دۇنيادا، قەبرىدە ۋە ئاخىرەتتە نۇر بولىدۇ.

* زىكىر الله تائالانىڭ زىكىر ئېيتقۇچىغا رەھمەت قىلىشىنى، پەرىشتىلەرنىڭ ئۇنىڭغا مەغپىرەت تىلىشىنى ۋاجىب قىلىدۇ. الله تائالا ئۆزىنى زىكىر قىلغانلار بىلەن پەرىشتىلەر ئالدىدا ماختىنىدۇ.

* الله تائالانى كۆپ زىكىر قىلغانلار ئەڭ ئەۋزەل ۋە كۆپ ئەمەل قىلغان ھېسابلىنىدۇ. ئەڭ ئەۋزەل روزىدار روزىسىدا الله نى ئەڭ كۆپ ياد ئەتكەن كىشىدۇر.

* الله نى زىكىر قىلىش تەس ئىشلارنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، قىيىن ئىشلارنى ئوڭايلاشتۇرىدۇ، جاپا - مۇشەققەتلەرنى يېنىكلىتىدۇ، رىزىقنى جەلب قىلىدۇ، بەدەننى كۈچەيتىدۇ.

* شەيتاننى قوغلايدۇ، ئۇنىڭغا قارشى تۇرىدۇ، ئۇنى خار - زارلىققا مۇپتىلا قىلىدۇ.

| | كۈندىلىك زىكىر | سانى ۋە ۋاقتى | تەپسىرى ۋە پەزىلىتى |
|---|---|---|---|
| 1 | ئايەتۇلكۇرسى[1] | ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا، ئۇخلاشتىن بۇرۇن، پەرز نامازلاردىن كېيىن | شەيتان ئۇنىڭغا يېقىن كەلمەيدۇ، جەننەتكە كىرىشكە سەۋەب بولىدۇ. |
| 2 | سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرىدىكى ئىككى ئايەت.[2] | كەچتە ۋە ئۇخلاشتىن بۇرۇن | پۈتۈن يامانلىقتا كۇپايە قىلىدۇ. |
| 3 | ئىخلاس، فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرى. | ئەتىگەندە ئۈچ، كەچتە ئۈچ قېتىمدىن | پۈتۈن ئىشلارغا كۇپايە قىلىدۇ. |
| 4 | الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەنكى، ئۇنىڭ ئىسمى بىلەن ئاسمان ـ زېمىندا ھېچ نەرسە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر. | ئەتىگەندە ئۈچ، كەچتە ئۈچ قېتىمدىن | ئۇنىڭغا ئۇشتۇمتۇت بالا كەلمەيدۇ، ھېچ نەرسە زىيان يەتكۈزمەيدۇ. |
| 5 | الله نىڭ مۇكەممەل كەلىمىلىرى بىلەن سىغىنىپ الله ياراتقان يامان ئىشلاردىن پاناھ تىلەيمەن. | كەچتە ئۈچ قېتىم، بىرەر جايغا چۈشكەندە | شۇ جايلارنى پۈتۈن يامانلىقلاردىن قوغلايدۇ. |
| 6 | الله ماڭا كۇپايە قىلىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلدىم، ئۇ بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. | ئەتىگەندە يەتتە، كەچتە يەتتە قېتىمدىن | الله ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مۇھىم بولغان ئىشلىرىغا كۇپايە قىلىدۇ. |
| 7 | پەرۋەردىگارىمنىڭ الله، دىنىمنىڭ ئىسلام، پەيغەمبىرىمنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىگە رازى بولدۇم. | ئەتىگەندە ئۈچ، كەچتە ئۈچ قېتىمدىن | الله نىڭ ئۇنى رازى قىلىشى لازىم بولىدۇ. |
| 8 | (ئەتىگەندە) ئى الله! سەن بىلەن تاڭ ئاتقۇزدۇق، سەن بىلەن كەچ قىلىمىز، سەن بىلەن تىرىلىمىز، سەن بىلەن ئۆلىمىز، ئاخىر بارار جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر. (كەچتە) ئى الله! سەن بىلەن كەچ قىلدۇق، سەن بىلەن تاڭ ئاتقۇزىمىز، سەن بىلەن تىرىلىمىز، سەن بىلەن ئۆلىمىز، ئاخىر قايتىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر. | ئەتىگەن ۋە كەچتە | بۇ زىكىرگە رىغبەتلەندۈرۈپ ھەدىس رىۋايەت قىلىنغان. |
| 9 | ئىسلام نېئمىتى، ئىخلاس كەلىمىسى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى، توغرا يولدا ماڭغان ۋە مۇسۇلمان ھالدا ئۆتكەن بوۋىمىز ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى ئۈستىدە تاڭ ئاتقۇزدۇق، ئۇ مۇشرىك ئەمەس ئىدى. | ئەتىگەندە | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ زىكىر بىلەن دۇئا قىلاتتى. |

---

1 ﴿بىر الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ (مۈلكى) دۇر؛ الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ اللهنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار الله نىڭ مەلۇماتىدىن (الله) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، الله نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان ـ زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾. [سۈرە بەقەرە، 255 ـ ئايەت.]

2 ﴿پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى الله قا ۋە الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز! مەغفىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» دەيدۇ. الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسى)مۇ ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) «پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)، پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن، بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغفىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كافىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ﴾. [سۈرە بەقەرە، 285 ـــ 286 ـ ئايەتلەر.]

| 10 | ئى الله! مەن بىلەن ياكى بەندىلىرىڭدىن بىرى بىلەن بىرلىكتە تاڭ ئاتقان نېئمەت پەقەت يالغۇز سەندىندۇر، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوقتۇر، جىمى ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر، ساڭىلا شۈكۈر ئېيتىمىز. (كەچتە "تاڭ ئاتقان دېگەن سۆزنى كەچ كىرگەن" دەپ ئۆزگەرتىپ ئوقۇيدۇ) | ئەتىگەن ۋە كەچتە | شۇ كۈن ۋە كېچىنىڭ شۈكرىسىنى ئادا قىلغان بولىدۇ. |
|---|---|---|---|
| 11 | ئى الله! مەن سېنى، ئەرشىڭنى كۆتۈرۈپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەرنى، پۈتۈن پەرىشتىلەرنى، پەيغەمبەرلىرىڭنى ۋە پۈتۈن مەخلۇقاتلىرىڭنى شۇنىڭغا گۇۋاھ قىلىمەنكى، سەن الله دۇرسەن، سېنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سېنىڭ بەندەڭدۇر ۋە ئەلچىڭدۇر. | ئەتىگەن ۋە كەچتە تۆت قېتىمدىن | كىمكى ئۇ زىكرنى تۆت قېتىم ئېيتسا، الله ئۇنى دوزاختىن ئازات قىلىدۇ. |
| 12 | ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچى، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى، پۈتۈن شەيئىلەرنى پەرۋىش قىلغۇچى ۋە ئۇلارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى الله! مەن سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن، ساڭا سىغىنىپ نەپسىمنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئۇنىڭ شېرىكچىلىكىدىن، ئۆزەمنى يامان ئىشقا گىرىپتار قىلىشتىن ياكى باشقا بىر مۇسۇلماننى شۇ يامان ئىشقا مۇپتىلا قىلىشتىن پاناھ تىلەيمەن. | ئەتىگەندە، كەچتە ۋە ئۇخلاش ئالدىدا | بۇ دۇئا ئۇ كىشىنى شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ھىمايە قىلىدۇ. |
| 13 | ئى الله! ساڭا سىغىنىپ غەم - قايغۇدىن، ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بېخىللىقتىن، قەرزدارلىقتىن ۋە كىشىلەرنىڭ غەزىپىدىن پاناھ تىلەيمەن. | ئەتىگەن ۋە كەچتە بىر قېتىمدىن | ئۇنىڭ غەم - غۇسسىسى تۈگەيدۇ، قەرزى ئادا بولىدۇ. |
| 14 | ئى الله! سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، سەن مېنى ياراتتىڭ، مەن سېنىڭ بەندەڭمەن، ساڭا ئىمان ئېيتىش ۋە ئىتائەت قىلىشتىن ئىبارەت بەرگەن ۋەدەمدە كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە بەرقارارمەن، ساڭا سىغىنىپ قىلمىشلىرىمنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن، سېنىڭ ماڭا بەرگەن نېئمىتىڭنى ئېتىراپ قىلىمەن، گۇناھلىرىمنى ئىقرار قىلىمەن، مېنى مەغپىرەت قىلغىن، گۇناھكارنى سەندىن باشقا ھېچكىم مەغپىرەت قىلالمايدۇ. | سەييىدىلئىستىغفار | كىمكى قەتئىي ئىشەنچ بىلەن بۇ دۇئانى كۈندۈزى ئوقۇپ، شۇ كۈنى ئۆلۈپ كەتسە ياكى ئاخشىمى ئوقۇپ، شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسە، جەننەت ئەھلىدىن بولىدۇ. |
| 15 | ئى ھەمىشە تىرىك، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى الله! رەھمىتىڭنى تىلەيمەن، پۈتۈن ئىشلىرىمنى ئىسلاھ قىلىپ بەرگىن! مېنى ئۆزۈمگە كۆزنى يۇمۇپ ئاچقىچىلىك ۋاقىتمۇ تاشلاپ قويمىغىن! | ئەتىگەن ۋە كەچتە | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ دۇئانى فاتىمەگە تەۋسىيە قىلغان. |
| 16 | ئى الله! مېنى قۇلىقىمدىكى ۋە كۆزۈمدىكى كېسەللەردىن سالامەت قىلغىن! ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ كۇپۇرلۇقتىن، پېقىرلىقتىن پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر. | ئەتىگەن ۋە كەچتە ئۈچ قېتىمدىن | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇ دۇئانى قىلغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. |
| 17 | ئى الله! سەندىن دىنىمدا، دۇنيالىقىمدا، ئائىلەمدە ۋە مال - دۇنيالىرىمدا (ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىمنى) كەچۈرۈشۈڭنى ۋە ئۇلاردا سالامەتلىك ئاتا قىلىشىڭنى تىلەيمەن. ئى الله! ئەيىبلىرىمنى ياپقىن، قورقۇنچلاردىن خاتىرجەم قىلغىن. ئى الله! مېنى ئالدىمدىن، ئارقامدىن، ئوڭ - سول ۋە ئۈستۈمدىن (كېلىدىغان بالا - قازالاردىن) ساقلىغىن. ئى الله! سېنىڭ ئۇلۇغلىقىڭغا سىغىنىپ تۆۋەن تەرىپىمدىن تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىنىشتىن پاناھ تىلەيمەن. | ئەتىگەن ۋە كەچتە | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ دۇئالارنى ئەتىگەن ۋە كەچتە تاشلىماي ئوقۇيتتى. |
| 18 | اللهنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن، ئۇنىڭغا مەخلۇقاتلىرىنىڭ سانىچە، ئۆزى رازى بولغىدەك، ئەرشىنىڭ ئېغىرلىقىدەك ۋە سۆزلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقىدەك ھەمدى ئېيتىمەن. | ئەتىگەندە ئۈچ قېتىم | مۇشۇنداق زىكىر ئېيتىش ئەتىگەندىن كەچكىچە ئولتۇرۇپ زىكىر ئېيتقاندىن ياخشىدۇر. |

## كاتتا ئەجىرگە ئېرىشكىلى بولىدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان سۆزلەر ۋە ئەمەللەر

| No | پەزىلەتلىك سۆز ياكى ئەمەل | سۈننەتتە كۆرسىتىلگەن ئەجرى ۋە ساۋابى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدۇ : |
|---|---|---|
| 1 | ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللە تىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر. پادىشاھلىق ۋە جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر. ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر. | «كىمكى بىر كۈندە يۈز قېتىم: "ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللە دىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر" دېسە، ئۇنىڭغا ئون قۇل ئازاد قىلغانغا تەڭ ساۋاب بېرىلىدۇ، يۈز ياخشىلىقنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ، ئۇنىڭدىن يۈز يامانلىق ئۆچۈرۈلىدۇ. ئۇ شۇ كۈنى كەچ كىرگىچە شەيتاندىن قوغدىلىدۇ. ئۇ زىكىرنى ئۇنىڭدىن جىق ئېيتقان ئادەمدىن باشقا ھېچكىم ئۇنىڭدەك ئەۋزەل ئەمەل كەلتۈرەلمەيدۇ.» |
| 2 | اللە پاكتۇر، جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە بۈيۈكتۇر. | «ئاسمانغا ئۆرلىتىلگەن كېچىسى ئىبراھىم بىلەن كۆرۈشتۈم، ئۇ ماڭا:" ئى مۇھەممەد! مەندىن ئۈممىتىڭگە سالام ئېيتقىن، ئۇلارغا جەننەت تۇپرىقىنىڭ پاك، سۈيىنىڭ تاتلىق، يېرىنىڭ تۈزلەڭلىك ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭغا كۆچەت تىكىشنىڭ: اللە پاكتۇر، جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە بۈيۈكتۇر، كۈچ - قۇدرەت پەقەت اللە قىلا خاستۇر. - دېيىش ئىكەنلىكىنى يەتكۈزۈپ قويغىن! " دېدى.» |
| 3 | (اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن). (اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن، ئۇلۇغ اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن). | «كىمكى ئەتىگەندە ۋە ئاخشامدا يۈز قېتىم: "اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن" دېسە، ئۇنىڭ خاتالىقلىرى، گەرچە ئۇ دېڭىزنىڭ كۆپۈكلىرىدەك كۆپ بولسىمۇ ئۆچۈرۈلىدۇ. ئەنە شۇ زىكىرنى ئېيتقان ياكى ئۇنى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ئېيتقان كىشىدىن باشقا ھېچكىم قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئەمىلىدەك ئەۋزەل ئەمەل كەلتۈرەلمەيدۇ.» «تىلغا يېنىك، تارازىغا ئېغىر، شەپقەتلىك اللە قا سۆيۈملۈك ئىككى كەلىمە بولۇپ، ئۇ: "اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن" "ئۇلۇغ اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن" دېگەندىن ئىبارەتتۇر.» |
| 4 | ئۇلۇغ اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن. | «كىمكى: ئۇلۇغ اللە نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن.- دېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە بىر تۈپ خورما دەرىخى تىكىلىدۇ.» |
| 5 | كۈچ - قۇۋۋەت پەقەت اللە قىلا مەنسۇپتۇر. | «مەن ساڭا جەننەت خەزىنىلىرىدىن بىرنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟» مەن: شۇنداق قىلغىن!- دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كۈچ - قۇۋۋەت پەقەت اللە قىلا مەنسۇپتۇر دېيىش» دېدى. |
| 6 | ئولتۇرۇشنىڭ كەففارىتى | «بىرەر سورۇنغا قاتناشقان كىشىنىڭ شۇ سورۇندا بىھۇدە سۆزلىرى كۆپ بولۇپ كەتكەن بولسا، ئاندىن ئۇ شۇ سورۇندىن قوپۇپ كېتىشتىن ئىلگىرى: ئى اللە! مەن سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن، سەندىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە ساڭا تەۋبە قىلىمەن.- دېسە، ئۇنىڭ شۇ سورۇندا ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» |
| 7 | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد يوللاش | «كىمكى ماڭا بىر دۇرۇد يوللىسا، اللە ئۇنىڭغا ئون ھەسسە رەھمەت قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئون خاتالىقىنى ئۆچۈرىدۇ، مەرتىۋىسىنى ئون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ.» يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇنىڭغا ئون ياخشىلىقنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ» دېيىلگەن. |
| 8 | قۇرئان كەرىمدىن مەلۇم مىقداردا ئايەت ئوقۇش | «كىمكى بىر كېچە - كۈندۈزدە 50 ئايەت ئوقۇسا، غەپلەتتە قالغۇچىلار قاتارىدا يېزىلمايدۇ. كىمكى 100 ئايەت ئوقۇسا، ئىتائەت قىلغۇچىلار قاتارىدا يېزىلىدۇ. كىمكى 200 ئايەت ئوقۇسا، قىيامەت كۈنى قۇرئان ئۇنىڭغا قارشى ھۆججەت بولمايدۇ. كىمكى 500 ئايەت ئوقۇسا، ئۇنىڭغا تاغدەك ئەجىر يېزىلىدۇ.» |
| 9 | سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇش | «كىمكى سۈرە ئىخلاسنى ئون قېتىم ئوقۇسا، اللە ئۇنىڭغا جەننەتتە بىر ئۆي بىنا قىلىدۇ.» «سۈرە ئىخلاس قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە تەڭ كېلىدۇ.» |
| 10 | سۈرە كەھفتىن مەلۇم مىقداردا ئايەت ياد ئېلىش | «كىمكى سۈرە كەھفنىڭ بېشىدىن ئون ئايەت ياد ئالسا، دەججالدىن ساقلىنىدۇ.» |
| 11 | مۇئەززىننىڭ ئەجرى | «مۇئەززىننىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغان ھەرقانداق جىن ۋە ئىنسان، شۇنداقلا باشقا نەرسىلەر قىيامەت كۈنى ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ.» «قىيامەت كۈنى مۇئەززىنلارنىڭ بويۇنلىرى ئەڭ ئۇزۇن بولىدۇ.» |
| 12 | ئەزان ئېيتىلغاندا مۇئەززىننىڭ سۆزىنى تەكرارلاش ۋە ئەزاندىن كېيىن دۇئا قىلىش | «كىمكى ئەزاننى ئاڭلىغاندىن كېيىن: ئى مۇشۇ مۇكەممەل چاقىرىقنىڭ، ئادا قىلىنماقچى بولغان نامازنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان اللە! مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا (شاپائەت قىلىش) ۋەسىلىسى ۋە پەزىلەت ئاتا قىلغىن، ئۇنى سەن ئۇنىڭغا ۋەدە قىلغان مەدھىيىگە لايىق ئورۇنغا ئەۋەتكىن!- دېسە، قىيامەت كۈنى مېنىڭ شاپائىتىم ئۇنىڭغا ھالال بولىدۇ.» |
| 13 | تاھارەتنى كامىل ئېلىش | «كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالسا، تېنىدىكى گۇناھلىرى، ھەتتا تىرناقلىرىنىڭ ئاستىدىكى گۇناھلىرىدىن تارتىپ چىقىپ كېتىدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 14 | تاھارەت ئالغاندىن كېيىن دۇئا قىلىش | «تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئاندىن: شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، بىر اﷲ تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اﷲ نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.ـ دېگەن ھەرقانداق كىشىگە جەننەتنىڭ سەككىز دەرۋازىسى ئېچىلىدۇ، ئۇ كىشى جەننەتكە قايسى دەرۋازىدىن خالىسا، شۇنىڭدىن كىرىدۇ.» |
| 15 | تاھارەت ئالغاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش | «كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئاندىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، نامىزىدا دىلى ۋە يۈزى بىلەن اﷲ قا يۈزلەنسە، ئۇنىڭ جەننەتكە كىرىشى ۋاجىپ بولىدۇ.» |
| 16 | مەسجىدكە كۆپ قەدەم ئېلىش | «نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە قەدەم ئالسا، ئۇنىڭ بېرىپ ـ كېلىشى ئۈچۈن باسقان ھەر بىر قەدىمىگە بىر يامانلىق ئۆچۈرۈلىدۇ ۋە بىر ياخشىلىق يېزىلىدۇ.» |
| 17 | مەسجىدگە كۆپ چىقىش | «كىمكى ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەسجىدكە چىقسا، اﷲ ئۇنىڭ ھەر قېتىم ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەسجىدكە چىققىنى ئۈچۈن جەننەتتە ئۇنىڭغا بىر مەنزىل تەييارلايدۇ.» |
| 18 | جۈمە نامىزىغا تەييارلىق قىلىش ۋە بالدۇر بېرىش | «كىمكى جۈمە كۈنى پاكىز يۇيۇنۇپ، ئاندىن نامازغا بالدۇر بارسا، ئۇلاغقا مىنمەستىن پىيادە كەلسە، ئاندىن ئىمامغا يېقىن ئولتۇرۇپ بىھۇدە سۆز قىلماستىن، تەبلىغ ۋە خۇتبىگە قۇلاق سالسا، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ ھەر بىر قەدىمىگە بىر يىللىق ئەمەلنىڭ ساۋابى، بىر يىل روزا تۇتقاننىڭ ۋە بىر يىل كېچىسى قىيامىدا تۇرۇپ ناماز ئوقۇغاننىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ.» «جۈمە كۈنى پاكىز يۇيۇنۇپ، قولىدىن كېلىشىچە تازىلىق قىلىپ، ياغلىنىپ ياكى ئۆيىدىكى خۇشپۇراق ئەتىرلەردىن ئىشلىتىپ مەسجىدكە چىققان، ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىدىن ئاتلاپ ئۆتمەستىن بېرىپ ئوقۇشقا تېگىشلىك نامىزىنى ئوقۇغان، ئاندىن ئىمام خۇتبىگە چىققاندا شۈك تۇرۇپ تىڭشىغان ھەرقانداق ئادەمنىڭ شۇ جۈمە بىلەن يەنە بىر جۈمە ئارىلىقىدىكى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» |
| 19 | نامازنى باشلاش تەكبىرىگە ئۇلگۈرۈش | «كىمكى نامازنى 40 كۈنگىچە بىرىنچى تەكبىرگە ئۇلگۈرۈپ جامائەت بىلەن ئوقۇسا، ئۇنىڭغا بىرى دوزاختىن ئادا ـ جۇدا بولۇش، يەنى بىرى نىپاقتىن ئادا ـ جۇدا بولۇشتىن ئىبارەت ئىككى ئادا ـ جۇدالىق پۈتۈلىدۇ.» |
| 20 | پەرز نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش | «جامائەت بىلەن ئوقۇغان نامازنىڭ دەرىجىسى يالغۇز ئوقۇغان نامازنىڭ دەرىجىسىدىن 27 ھەسسە ئارتۇقتۇر.» |
| 21 | خۇپتەن نامىزى بىلەن بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇش | «كىمكى خۇپتەن نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، گويا ئۇ كېچىنىڭ يېرىمىنى ناماز ئوقۇپ ئۆتكۈزگەنگە ئوخشاش بولىدۇ. كىمكى بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، گويا ئۇ كېچىنىڭ ھەممىسىنى ناماز ئوقۇپ ئۆتكۈزگەنگە ئوخشاش بولىدۇ.» |
| 22 | بىرىنچى سەپتە ناماز ئوقۇش | «ئەگەر كىشىلەر ئەزاندىكى ۋە بىرىنچى سەپتىكى ساۋابنى بىلسە ئىدى، ئۆملەپ كېلىشتىن باشقا چارە بولمىغان تەقدىردىمۇ ئەلۋەتتە ئۆملەپ كەلگەن بولاتتى.» |
| 23 | سۈننەت نامازلارنى رىئايە قىلىپ ئوقۇش | «كىمكى بىر كېچە ـ كۈندۈزدە 12 رەكئەت سۈننەت نامازنى ئوقۇسا، ئۇنىڭغا جەننەتتە بىر ئۆي بىنا قىلىنىدۇ. سۈننەت نامازلار؛ پېشىنىدىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت، پېشىنىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، خۇپتەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت، بامداتتىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەتتۇر.» |
| 24 | خوتۇن كىشىنىڭ ئۆيدە ئوقۇغان نامىزى | بىر ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سەن بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇشنى ياخشى كۆرىمەن،ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سېنىڭ مەن بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇشنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىڭنى بىلدىم، سېنىڭ ئۆيەڭدە ئوقۇغان نامىزىڭ سەن ئۈچۈن ھۇجراڭدا ئوقۇغان نامىزىڭدىن ياخشىدۇر، ھۇجراڭدا ئوقۇغان نامىزىڭ ھويلاڭدا ئوقۇغان نامىزىڭدىن ياخشىدۇر، ھويلاڭدا ئوقۇغان نامىزىڭ قەۋمىڭنىڭ مەسجىدىدە ئوقۇغان نامىزىڭدىن ياخشىدۇر، قەۋمىڭنىڭ مەسجىدىدە ئوقۇغان نامىزىڭ سەن ئۈچۈن مېنىڭ مەسجىدىمدە ئوقۇغان نامىزىڭدىن ياخشىدۇر» دېدى. |
| 25 | نەپلە نامازنى كۆپ ئوقۇش | «اﷲ قا كۆپ سەجدە قىلىشنى ئۆزەڭگە لازىم تۇتۇشۇڭ كېرەك، سېنىڭ اﷲ ئۈچۈن قىلغان ھەربىر سەجدەڭنىڭ بەدىلىگە اﷲ مەرتىۋەڭنى بىر دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ، سەندىن بىر خاتالىقنى ئۆچۈرىدۇ.» |
| 26 | بامداتنىڭ سۈننىتىنى ۋە پەرزىنى ئوقۇش | «بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇش دۇنيادىن ۋە دۇنيادىكى پۈتۈن نەرسىلەردىن ياخشىدۇر». «كىمكى بامداتنىڭ پەرزىنى ئوقۇسا، اﷲ نىڭ كاپالىتىگە ئۆتىدۇ.» |
| 27 | چاشكا ۋاقتى نامىزى | «تاڭ ئاتقان ھەر كۈنى سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ھەربىر ئۇگىسىگە سەدىقە كېلىدۇ، ھەر تەسبىھ سەدىقىدۇر، ھەر ھەمدى سەدىقىدۇر، ھەر "لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ" سەدىقىدۇر، ھەر تەكبىر سەدىقىدۇر، ياخشى ئىشقا بۇيرۇش سەدىقىدۇر، يامان ئىشتىن توسۇش سەدىقىدۇر، بۇلارنىڭ ھەممىسىگە چاشكا ۋاقتىدا ئوقۇلغان ئىككى رەكئەت ناماز كۇپايە قىلىدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 28 | **ناماز ئوقۇغان يېرىدە ئولتۇرۇپ اللە نى زىكىر قىلغان كىشى** | «سىلەرنىڭ بىرىڭلار تاھارىتىنى بۇزىۋەتمەستىن، ناماز ئوقۇغان يېرىدە ئولتۇرغان ۋاقىتتىقا قەدەر پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا رەھمەت تىلەپ: ئى اللە! ئۇنىڭغا مەغپىرەت قىلغىن، ئى اللە! ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن! ـ دەيدۇ.» |
| 29 | **بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغاندىن كېيىن كۈن چىققانغا قەدەر اللە نى زىكىر قىلىش، ئاندىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش** | «باندات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغان، ئاندىن كۈن چىققانغا قەدەر اللە نى زىكىر قىلىپ ئولتۇرغان، ئاندىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇغان كىشىگە تولۇق بىر ھەج قىلغاننىڭ ۋە تولۇق بىر ئۆمرە قىلغاننىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ.» |
| 30 | **كېچىسى ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تۇرغان ۋە ئايالىنىمۇ ئويغاتقان كىشى** | «كىمكى كېچىسى ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تۇرسا ۋە ئايالىنىمۇ ئويغاتسا، ئاندىن ئىككىسى بىرلىكتە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، اللە نى كۆپ ياد ئەتكۈچى ئەرلەر ۋە اللە نى كۆپ ياد ئەتكۈچى ئاياللار قاتارىدا يېزىلىدۇ.» |
| 31 | **كېچىسى ناماز ئوقۇشنى نىيەت قىلغان، ئەمما ئۇخلاپ قالغان كىشى** | «كېچىسى ناماز ئوقۇپ ئادەتلەنگەن كىشى قاتتىق ئۇخلاپ كېتىپ قوپالمىسا، اللە ئۇنىڭغا كېچىدە ئوقۇيدىغان نامىزىنىڭ ساۋابىنى بېرىدۇ. ئۇنىڭ ئۇخلاپ قالغىنى ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقە بولىدۇ.» |
| 32 | **كېچىسى ئويغىنىپ كەتكەندە دۇئا قىلىش** | «كېچىسى ئويغىنىپ كەتكەن كىشى: ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللە دىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر، جىمى ھەمدۇسانا اللە قا خاستۇر، اللە پاكتۇر، اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە بۈيۈكتۇر، كۈچ ـ قۇدرەت پەقەت اللە قىلا مەنسۇپتۇر.ـ دېسە، ئاندىن: ئى اللە! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن! ـ دېسە ياكى دۇئا قىلسا، دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ. ئەگەر تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇسا، نامىزى قوبۇل بولىدۇ.» |
| 33 | **ھەر پەرز نامازنىڭ ئارقىدىن سۇبھانەللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ئاللاھۇ ئەكبەر دېيىش ۋە ئاخىرىنى: ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللە دىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر... بىلەن تۈگىتىش** | «ھەر پەرز نامازنىڭ ئارقىدىن 33 قېتىم تەسبىھ ئېيتسا (سۇبھانەللاھ دېسە)، 33 قېتىم ھەمدى ئېيتسا (ئەلھەمدۇلىللاھ دېسە)، 33 قېتىم تەكبىر ئېيتسا (ئاللاھۇ ئەكبەر دېسە)، بۇلارنىڭ ھەممىسى 99 بولىدۇ. يۈزىنچىسىدە: ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللە دىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر.ـ دېسە، ئۇنىڭ گۇناھلىرى، گەرچە دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ بولسىمۇ، مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» |
| 34 | **ھەر پەرز نامازنىڭ ئارقىدىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇش** | «ھەر پەرز نامازدىن كېيىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇغان كىشىنى جەننەتكە كىرىشتىن پەقەت ئۆلۈملا توسۇپ تۇرىدۇ.» |
| 35 | **كېسەل يوقلاش** | «بىر مۇسۇلماننى ئەتىگەندە يوقلىغان مۇسۇلمانغا 70 مىڭ پەرىشتە كەچ كىرگىچە رەھمەت تىلەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئۇنى كەچتە يوقلىسا، 70 مىڭ پەرىشتە ئۇنىڭغا تاڭ ئاتقۇچە رەھمەت تىلەيدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە يېڭى سېغىلغان سۈت تەييارلىنىدۇ.» |
| 36 | **تەۋھىد كەلىمىسىنى ئېيتقان ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۆلگەن كىشى** | «بىر اللە تىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر.ـ دېگەن ۋە شۇنىڭ ئۈستىدە ئۆلگەن كىشى جەننەتكە كىرىدۇ.» |
| 37 | **بېشىغا مۇسىبەت كەلگەن كىشىگە تەسەللى بېرىش** | «كىمكى بېشىغا مۇسىبەت كەلگەن كىشىگە تەسەللى بەرسە، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ»، «بېشىغا مۇسىبەت كەلگەن قېرىندىشىغا تەسەللى بەرگەن ھەرقانداق مۇئمىنگە اللە كارامەت تونىنى كىيدۈرىدۇ.» |
| 38 | **مېيىتنى يۇيۇش ۋە ئۇنىڭ سىرىنى يوشۇرۇش** | «كىمكى مېيىتنى يۇسا ۋە ئۇنىڭ سىرىنى يوشۇرسا، اللە ئۇنىڭغا 40 قېتىم مەغپىرەت قىلىدۇ.» |
| 39 | **جىنازە نامىزىنى چۈشۈرۈش، ئاندىن قەبرىستانلىققىچە بېرىپ دەپنە قىلىش** | «كىمكى جىنازىغا ھازىر بولۇپ، ئۇنىڭ نامىزىنى ئوقۇسا، بىر قىرات ئەجىرگە ئېرىشىدۇ. كىمكى مېيىت دەپنە قىلىنىپ بولغىچە ھازىر بولسا، ئىككى قىرات ئەجىرگە ئېرىشىدۇ.» ساھابىلار: «ئىككى قىرات دېگەن قانچىلىك ئەجىر؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى چوڭ تاغدەك» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بۇ سۆزنى ئاڭلاپ: «نۇرغۇن قىرات ئەجىردىن قۇرۇق قاپتىمىز» دەيدۇ. |
| 40 | **اللە تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ مەسجىد سېلىش** | «اللە تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ، قۇشلارنىڭ كەپىسىچىلىك بولسىمۇ، مەسجىد سالسا، اللە ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە بىر قەسىر سېلىپ بېرىدۇ.» |
| 41 | **پۇل ـ مالنى سەرپ قىلىش** | «بەندىلەر تاڭ ئاتقۇزغان ھەر كۈنى ئىككى پەرىشتە چۈشىدۇ. بىرى: ئى اللە! سەرپ قىلغۇچىغا ئورنىنى بەرگىن! ـ دەيدۇ. يەنە بىرى: چىڭ تۇتقۇۋالغۇچىنىڭ مېلىنى ھالاك قىلغىن! ـ دەيدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 42 | سەدىقە بېرىش | «پۇل - مېلىنى سەدىقە بېرىپ كېمەيتكەن، اللە ئەپۇسىنى زىيادە قىلغان بەندە ئىززەت تاپىدۇ. اللە نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ كىچىك پېئىل بولغان كىشىنىڭ دەرىجىسىنى اللە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ.» «بىر تەڭگە مىڭ تەڭگىنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى.» ساھابىلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! قانداق قىلىپ؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر ئادەمنىڭ ئىككى تەڭگىسى بار ئىدى، بىرىنى سەدىقە قىلىۋەتتى. يەنە بىر ئادەمنىڭ نۇرغۇن مېلى بار ئىدى، ئۇ مېلىدىن ئاران مىڭ تەڭگە ئېلىپ سەدىقە قىلدى» دەپ جاۋاب بەردى. |
| 43 | پايدا كۈتمەي قەرز بېرىپ تۇرۇش | «بىر مۇسۇلمانغا ئىككى قېتىم قەرز بېرىپ تۇرغان ھەرقانداق مۇسۇلمان ئۇنى بىر قېتىم سەدىقە قىلغاندەك ئەجىرگە ئېرىشىدۇ.» |
| 44 | كەمبەغەل قەرزداردىن ئۆتۈپ كېتىش | «ئىلگىرى بىر ئادەم ئۆتكەن ئىدى، ئۇ كىشىلەرگە قەرز بېرىپ تۇراتتى، خىزمەتكارىغا: كەمبەغەلنى كۆرسەڭ، ئۇنىڭدىن ئۆتۈپ كەتكىن، ئۈمىدكى، اللە بىزدىن ئۆتۈپ كېتەر! - دەيتتى. ئۇ اللە قا مۇلاقات بولغاندا، اللە ئۇنىڭ گۇناھلىرىدىن ئۆتۈپ كەتتى.» |
| 45 | اللە يولىدا بىر كۈن روزا تۇتۇش | «كىمكى اللە يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، اللە ئۇنىڭ يۈزىنى دوزاختىن 70 يىللىق مۇساپە يىراق قىلىدۇ.» |
| 46 | ھەر ئايدا ئۈچ كۈن، ئەرەفات كۈنى ۋە ئاشۇرا كۈنى (مۇھەررەم ئېيىنىڭ 10 - كۈنى) روزا تۇتۇش | «ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش ۋە رامىزاندىن رامىزانغىچە روزا تۇتۇش ئۆمۈر بويى روزا تۇتۇشقا تەڭ بولىدۇ.» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەفات كۈنى روزا تۇتۇش ھەققىدە سورالغاندا: «ئۇ روزا ئۆتكەن يىلنىڭ ۋە بۇ يىلنىڭ گۇناھىنى ئۆچۈرىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇش ھەققىدە سورالغاندا: «ئۆتكەن يىلنىڭ گۇناھىنى ئۆچۈرىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. |
| 47 | شەۋۋال ئېيىدىن ئالتە كۈن روزا تۇتۇش | «كىمكى رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتسا، ئاندىن ئۇنىڭغا ئەگەشتۈرۈپ شەۋۋال ئېيىدىن ئالتە كۈن روزا تۇتسا، ئۆمۈر بويى روزا تۇتقان بىلەن ئوخشاش بولىدۇ.» |
| 48 | تەراۋىھ نامىزىنى ئىمام تۈگەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئوقۇش | «ئىمام نامىزىنى تۈگەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ناماز ئوقۇغان ئادەم ھەقىقەتەن بىر كېچە ناماز ئوقۇغان ھېسابلىنىدۇ.» |
| 49 | ھەج مەبرۇر (ياخشى ھەج) قىلىش | « ھەج قىلغۇچى ئېھرامدىكى ۋاقىتتا، ئېھرامدا سادىر قىلىش چەكلەنگەن نەرسىلەردىن ساقلانغان ھالدا اللە نىڭ رازىلىقىنى تىلەپ گۇناھ ئىشلىمەستىن ھەج قىلسا، گۇناھلىرىدىن خۇددى ئانىسىدىن تۇغۇلغاندەك پاك بولۇپ قايتىدۇ.» «ھەج مەبرۇرنىڭ مۇكاپاتى پەقەت جەننەتتۇر.» |
| 50 | رامىزان ئېيىدا ئۆمرە قىلىش | «رامىزان ئېيىدا ئۆمرە قىلىش ھەج قىلغان بىلەن ياكى مەن بىلەن بىللە ھەج قىلغان بىلەن تەڭ بولىدۇ.» |
| 51 | زۇلھەججە ئېيىنىڭ دەسلەپكى ئون كۈنىدە ياخشى ئەمەل قىلىش | «اللە قا مۇشۇ كۈنلەردە يەنى زۇلھەججە ئېيىنىڭ دەسلەپكى ئون كۈنىدە قىلىنغان ياخشى ئەمەللەردىن سۆيۈملۈكرەك ئەمەل يوق.» بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! اللە يولىدا قىلىنغان جىھادمۇ بۇ ئەمەلگە تەڭ بولالمامدۇ؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە يولىدا قىلىنغان جىھادمۇ تەڭ بولالمايدۇ، پەقەت جېنى ۋە مېلى بىلەن جىھادقا چىققان، ھېچ نەرسىسى قايتمىغان (يەنى ئۆزى شېھىت بولغان، مېلى شۇ جىھادقا ئىشلىتىلگەن) ئادەم ئۇنىڭدىن مۇستەسنا.» دېگەن. |
| 52 | قۇربانلىق قىلىش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! قۇربانلىق قىلىشنىڭ ھۆكمى نېمە؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇۋاڭلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدۇر» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ئۇنىڭدىن قانداق ياخشىلىققا ئېرىشىمىز؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ ھەربىر تۈكى ئۈچۈن بىر ياخشىلىققا ئېرىشىسىلەر» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇلار: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! يۇڭغىمۇ شۇنداق بولامدۇ؟» دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « ھەربىر تال يۇڭغا بىر ياخشىلىق بېرىلىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. |
| 53 | ياخشى نىيەت قىلىش بىلەن بىرگە، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ياخشى ئەمەل قىلىش مۆئمىننى جەننەتنىڭ ئالىي دەرىجىلىرىگە ئېرىشتۈرىدۇ | «بۇ ئۈممەتنىڭ مىسالى مۇنداق تۆت نەپەر ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ: بىرى، اللە بايلىق ۋە ئىلىم بەرگەن ئادەم بولۇپ، مېلى ھەققىدىكى ئىلمىغا ئەمەل قىلىپ، مېلىنى ھەقلىق ئورۇنلارغا ئىشلىتىدۇ. ئىككىنچىسى، اللە ئىلىم بەرگەن، لېكىن بايلىق بەرمىگەن ئادەم بولۇپ، ئۇ: ئەگەر مېنىڭمۇ ئۇنىڭ بايلىقىغا ئوخشاش بايلىقىم بولسا ئىدى، ئۇنى ئاشۇ ئادەم ئىشلەتكەندەك ئىشلىتەتتىم، - دەيدۇ.» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسى ئەجىردە تەڭ بولىدۇ» دەيدۇ. «ئۈچىنچىسى، اللە بايلىق بەرگەن، لېكىن ئىلىم بەرمىگەن ئادەم بولۇپ، بايلىقى بىلەن كۆرەڭلەپ كېتىدۇ، ئۇنى ھەقسىز ئورۇنلارغا ئىشلىتىدۇ. تۆتىنچىسى، اللە ئىلىممۇ بەرمىگەن، بايلىقمۇ بەرمىگەن ئادەم بولۇپ، ئۇ: ئەگەر مېنىڭمۇ ئۇنىڭ بايلىقىغا ئوخشاش بايلىقىم بولسا ئىدى، مەنمۇ ئاشۇ ئادەمدەك قىلغان بولاتتىم (يەنى ئۆزىمنى كۆرسىتىپ قويياتتىم ۋە ئۇ قىلغان ئىشلارنى قىلاتتىم)، - دەيدۇ.» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسى گۇناھتا تەڭ بولىدۇ» دەيدۇ. |

| | | |
|---|---|---|
| 54 | ئالىمنىڭ ئەجرى ۋە ئۇنىڭ ئارتۇقچىلىقى | «ئالىمنىڭ ئابىدقا بولغان ئارتۇقچىلىقى مېنىڭ سىلەردىن ئەڭ تۆۋەن كىشىگە بولغان ئارتۇقچىلىقىمغا ئوخشايدۇ.» ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «شەك - شۈبھىسىزكى، ئىنسانلارغا ياخشىلىق ئۆگەتكۈچىگە الله رەھمەت قىلىدۇ، الله نىڭ پەرىشتىلىرى، ئاسمان ۋە زېمىندىكى جانلىقلار، ھەتتا ئۇۋىسىدىكى چۈمۈلىلەر، دېڭىزدىكى بېلىقلاردىن تارتىپ ھەممىسى ئۇنىڭغا رەھمەت تىلەيدۇ.» |
| 55 | شېھىتنىڭ ئەجرى | «شېھىت الله نىڭ دەرگاھىدا مۇنداق ئالتە خىسلەتكە ئېرىشىدۇ: شېھىت بولۇشىغىلا گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. جەننەتتىكى ئورنىنى كۆرىدۇ ۋە قەبرە ئازابىدىن نىجات تاپىدۇ. (قىيامەت كۈنىدىكى) چوڭ قورقۇنچتىن ئەمىن بولىدۇ. بېشىغا دۇنيا ۋە دۇنيادىكى پۈتۈن نەرسىلەردىن ياخشى بولغان ياقۇتتىن ئالىيجاناپلىق تاجى كىيدۈرۈلىدۇ. ھۆر پەرىلەردىن 72 خوتۇن بېرىلىدۇ. تۇغقانلىرىدىن 70 ئادەمگە شاپائەت قىلىدۇ.» |
| 56 | الله يولىدا ياردار بولۇش | «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، الله يولىدا ياردار بولغان كىشى (الله ئۆزىنىڭ يولىدا ياردار بولغان كىشىنى ئوبدان بىلىدۇ) قىيامەت كۈنى قېنى قاننىڭ رەڭگىدە، پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقى ھالىتىدە كېلىدۇ.» |
| 57 | الله يولىدا جىھاد قىلىشقا ھەمىشە تەييار تۇرۇش | «الله يولىدا جىھاد قىلىشقا بىر كۈن تەييار تۇرۇش دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. جەننەتتىن سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ قامچىسىنىڭ ئورنىچىلىك جاي دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر.» |
| 58 | الله يولىدا بىر غازىنى جابدۇپ قويغان كىشى | «كىمكى بىر غازىنى جابدۇپ قويسا، ھەقىقەتەن غازاتقا چىققاندەك بولىدۇ. كىمكى غازىنىڭ ئائىلىسىدىن خەۋەر ئالسا، ھەقىقەتەن غازاتقا چىققاندەك بولىدۇ.» |
| 59 | الله تىن شېھىتلىكنى راستچىللىق بىلەن تىلەش | «كىمكى الله تىن شېھىتلىكنى راستچىللىق بىلەن تىلىسە، گەرچە ئۇ تۆشىكى ئۈستىدە ئۆلۈپ قالسىمۇ، الله ئۇنى شېھىتلەر دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ.» |
| 60 | الله تىن قورقۇپ يىغلاش ۋە الله يولىدا كۆزەتچىلىك قىلىش | «ئىككى تۈرلۈك كۆزنى دوزاخ كۆيدۈرمەيدۇ؛ بىرى، الله تىن قورقۇپ ياش تۆككەن كۆز. يەنە بىرى، كېچىنى الله يولىدا كۆزەتچىلىك قىلىپ ئۆتكۈزگەن كۆز.» |
| 61 | سىناق | « الله مۇسۇلمانغا يەتكەن ھەرقانداق ھېرىپ - چارچاش، كېسەللىك، بىئاراملىق، كۆڭۈلسىزلىك، ئەزىيەت ۋە غەم - قايغۇلار ئۈچۈن، ھەتتا ئۇنىڭغا كىرىپ كەتكەن تىكەن چاغلىق ئەزىيەت ئۈچۈن ئۇنىڭ خاتالىقلىرىنى ئۆچۈرىدۇ.» |
| 62 | الله قا تەۋەككۇل قىلىش ۋە تەننى داغلاشنى، كىشىلەرنى قۇل قىلىشنى، شۇم پال ئېلىشنى تاشلاش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشىدە پۈتۈن ئۈممەتلەر كۆرسىتىلدى. ئۇ ئۆز ئۈممىتىنى كۆردى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ھېسابمۇ ئېلىنماستىن، ئازابمۇ قىلىنماستىن جەننەتكە كىرىپ كېتىدىغان 70 مىڭ كىشى بولۇپ، ئۇلار تەننى داغلىمايدىغان، كىشىلەرنى قۇل قىلمايدىغان، شۇم پال ئالمايدىغان، پەرۋەردىگارىغا ھەمىشە تەۋەككۇل قىلىدىغان ئادەملەر ئىكەن. |
| 63 | كىچىك پەرزەنتلەرنى قالدۇرۇپ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ ئەجرى | « الله بالاغەتكە يەتمىگەن ئۈچ پەرزەنتىنى قالدۇرۇپ ئۆلۈپ كەتكەن ھەرقانداق مۇسۇلماننى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ.» |
| 64 | كۆزدىن ئايرىلىپ قېلىش ۋە ئۇنىڭغا سەۋر قىلىش | «الله تائالا: ئەگەر بەندەمنى ئۇنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈك ئىككى نەرسىسى بىلەن سىنىسام، ئاندىن ئۇ سەۋر قىلسا، مەن ئۇ ئىككى نەرسىسىنىڭ بەدىلىگە ئۇنىڭغا جەننەتنى بېرىمەن، - دېدى. الله ئۇنىڭ ئىككى كۆزىنى دېمەكچى.» |
| 65 | بىرەر ئىشنى الله تىن قورقۇپ تەرك ئېتىش | «سەن بىرەر ئىشنى چوقۇم الله تائالادىن قورقۇپ تاشلايدىكەنسەن، الله ساڭا ئۇنىڭدىن ياخشى نەرسىنى بېرىدۇ.» |
| 66 | جىنسىي ئەزانى ۋە تىلنى ساقلاش | «كىمكى ماڭا ئىككى ساقىلىنىڭ ئارىسىنى ۋە ئىككى پۇتىنىڭ ئارىسىنى ساقلاش كاپالىتىنى بەرسە، مەن ئۇنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە كاپالەتلىك قىلىمەن.» يەنى تىل بىلەن جىنسىي ئەزانى دېمەكچى. |
| 67 | ئۆيگە كىرگەندە ۋە تاماق يېگەندە "بىسمىللاھ" دېيىش | «كىشى ئىشىكتىن ئۆيگە كىرگەندە ۋە ئالدىغا تاماق كەلگەندە، الله نى تىلغا ئالسا (يەنى "بىسمىللاھ" دېسە)، شەيتان ھەمراھلىرىغا: سىلەرگە ھېچ قونالغۇ يوق، كەچلىك تاماقمۇ يوق، - دەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئۆيىگە كىرگەندە، الله نى تىلغا ئالمىسا، شەيتان ھەمراھلىرىغا: سىلەرگە قونالغۇ جاي تېپىلدى، - دەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئالدىغا تاماق كەلگەندە، الله نى تىلغا ئالمىسا، شەيتان ھەمراھلىرىغا: سىلەرگە ھەم قونالغۇ جايمۇ ھەم كەچلىك تاماق تېپىلدى، - دەيدۇ.» |
| 68 | تاماق يېگەن، سۇ ئىچكەن ۋە يېڭى كىيىم كىيگەندىن كېيىن الله قا ھەمدى ئېيتىش | «كىمكى تاماق يەپ بولۇپ: بۇ تاماقنى ماڭا مېنىڭ كۈچ - قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەرگەن الله قا ھەمدۇسانالار بولسۇن! - دېسە، ئۇنىڭ ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» «كىمكى سۇ ئىچىپ بولۇپ: بۇ سۇنى ماڭا مېنىڭ كۈچ - قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەرگەن الله قا ھەمدۇسانالار بولسۇن! - دېسە، ئۇنىڭ ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» «كىمكى يېڭى كىيىم كىيگەندىن كېيىن: بۇ كىيىمنى ماڭا مېنىڭ كۈچ - قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەرگەن الله قا ھەمدۇسانالار بولسۇن! - دېسە، ئۇنىڭ ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 69 | ئىشىنىڭ جاپاسىنى يېنىكلىتىپ بېرىشنى الله تىن تىلىگەن كىشى | فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن خىزمەتچى بېرىشنى سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ۋە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «ئىككىڭلارغا سىلەر سورىغان نەرسىدىنمۇ ياخشى نەرسىنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ ئۇخلىماقچى بولۇپ جاي تۇتقىنىڭلاردا 34 قېتىم تەكبىر، 33 قېتىم تەسبىھ، 33 قېتىم ھەمدى ئېيتىڭلار. ئىككىڭلار ئۈچۈن مۇشۇنداق قىلىش خىزمەتچىدىن ياخشىدۇر» دەيدۇ. |
| 70 | جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن بۇرۇن دۇئا قىلىش | «ئەگەر بىرىڭلار خوتۇنى بىلەن يېقىنچىلىق قىلماقچى بولغاندا: بىسمىللاھى، ئى الله! بىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن، بىزگە رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىدىنمۇ شەيتاننى يىراق قىلغىن! ـ دېسە، شۇ قېتىمدا ئىككىسىدىن بالا بولۇپ قالسا، شەيتان شۇ بالىغا مەڭگۈ زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.» |
| 71 | قىزلارغا ياخشىلىق قىلىش | «كىمكى قىز پەرزەنتلەر بېرىلىپ سىنالغان بولۇپ، ئۇ ئۇلارغا (ھەر جەھەتتە) ياخشىلىق قىلسا، ئۇلار ئۇنىڭغا دوزاختىن پەردە بولىدۇ.» |
| 72 | خوتۇننىڭ ئېرىنى رازى قىلىشى | «بەش ۋاخ نامىزىنى ئۆتىگەن، رامىزان روزىسىنى تۇتقان، ئىپپەت ـ نومۇسىنى ساقلىغان ۋە ئېرىگە ئىتائەت قىلغان ئايالغا: جەننەت دەرۋازىلىرىنىڭ قايسىسىنى خالىساڭ، شۇنىڭدىن كىرگىن! ـ دېيىلىدۇ.» «ئېرى رازى بولغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن ھەرقانداق ئايال جەننەتكە كىرىدۇ.» |
| 73 | سىلە ـ رەھىم قىلىش | «رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىدىن ۋە ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىدىن خۇرسەن بولىدىغان كىشى تۇغقانلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلسۇن!» |
| 74 | يېتىمگە كاپالەتلىك قىلىش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «مەن ۋە يېتىمنى كاپالىتىگە ئالغۇچى جەننەتتە مانا مۇشۇنداق بولىمىز.» دېگەن. |
| 75 | تۇل خوتۇنلارنىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالغۇچى | «تۇل خوتۇنلارنىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالغۇچى الله يولىدا جىھاد قىلغۇچىغا ياكى كېچىسى قىيامدا تۇرىدىغان، كۈندۈزى روزا تۇتىدىغان كىشىگە ئوخشايدۇ.» |
| 76 | ياخشى ئەخلاق | «شەك ـ شۈبھىسىزكى، مۇئمىن ياخشى ئەخلاقى بىلەن كېچىسى قىيامدا تۇرغۇچى، كۈندۈزى روزا تۇتقۇچىنىڭ ئەجرىگە ئېرىشىدۇ.» «ئەخلاقى ياخشى بولغان كىشىگە جەننەتنىڭ ئالىي جايىدىن بىر قەسىر بېرىلىدىغانلىقى ئۈچۈن... كېپىللىك قىلىمەن.» |
| 77 | ئىنسانلارغا رەھىمدىل بولۇش ۋە ئۇلارغا كۆيۈنۈش | «شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله بەندىلىرى ئىچىدىن رەھىمدىل كىشىلەرگىلا رەھمەت قىلىدۇ. سىلەر يەر يۈزىدىكى كىشىلەرگە رەھىمدىل بولساڭلار، ئاسماندىكىلەر سىلەرگە رەھىمدىل بولىدۇ.» |
| 78 | مۇسۇلمانلارغا ياخشىلىقنى ياخشى كۆرۈش | «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزىگە ياخشى كۆرگەن نەرسىنى قېرىندىشىغا ياخشى كۆرمىگىچە ھەقىقىي مۇئمىن بولالمايدۇ.» |
| 79 | ھايا قىلىش | «ھايا پەقەت ياخشىلىقلا كەلتۈرىدۇ.» «ھايا ئىماندىندۇر.» «ھايا قىلىش، ئەتىر ئىشلىتىش، مىسۋاك ئىشلىتىش ۋە ئۆيلىنىشتىن ئىبارەت بۇ تۆت ئىش پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈننىتىدۇر.» |
| 80 | سالام بېرىش بىلەن باشلاش | بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم! ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئون ياخشىلىققا ئېرىشتى» دېدى. ئاندىن يەنە بىر ئادەم كېلىپ: ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى! ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يىگىرمە ياخشىلىققا ئېرىشتى» دېدى. ئاندىن يەنە بىر ئادەم كېلىپ: ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ! ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوتتۇز ياخشىلىققا ئېرىشتى» دېدى. |
| 81 | ئۇچراشقاندا قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈش | «ئىككى مۇسۇلمان ئۇچراشقاندا قول ئېلىشىپ كۆرۈشسە، ئۇلار ئايرىلىپ كېتىشتىن ئىلگىرى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.» |
| 82 | مۇسۇلماننىڭ ئابرۇيىنى قوغداش | «كىمكى بىر مۇسۇلمان قېرىندىشىنىڭ ئابرۇيىنى قوغدىسا، قىيامەت كۈنى الله ئۇنىڭ يۈزىنى دوزاختىن قوغدايدۇ.» |
| 83 | ياخشىلارنى دوست تۇتۇش ۋە ئۇلار بىلەن ھەمسۆھبەت بولۇش | «سەن (قىيامەت كۈنى) ئۆزەڭ ياخشى كۆرگەن كىشى بىلەن بىرگە بولىسەن.» ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار ھېچ نەرسىدىن مۇشۇ ھەدىستىن خۇشال بولغاندەك خۇشال بولمىغان. |
| 84 | الله نى ئۇلۇغلاپ دوست تۇتۇشقانلار | «ئۇلۇغ ۋە بۈيۈك الله مۇنداق دېدۇ: مېنى ئۇلۇغلاپ دوست تۇتۇشقانلار ئۈچۈن نۇردىن مۇنبەرلەر بولۇپ، پەيغەمبەرلەر ۋە شېھىتلەرمۇ ئۇلاردەك بولۇشنى ئارزۇ قىلىپ كېتىدۇ.» |
| 85 | مۇسۇلمان قېرىندىشىغا دۇئا قىلغان كىشى | «كىمكى مۇسۇلمان قېرىندىشىغا ئۇ يوق يەردە دۇئا قىلسا، ئۇنىڭغا مۇئەككەل پەرىشتە: الله دۇئايىڭنى ئىجابەت قىلسۇن ۋە شۇ دۇئايىڭنىڭ ئوخشىشى ساڭىمۇ بولسۇن! ـ دەيدۇ.» |
| 86 | مۇئمىن ئەرلەرگە ۋە مۇئمىن ئاياللارغا مەغپىرەت تىلەش | «كىمكى مۇئمىن ئەرلەرگە ۋە مۇئمىن ئاياللارغا مەغپىرەت تىلىسە، الله ئۇنىڭغا ھەربىر مۇئمىن ئەر ۋە مۇئمىن ئايالنىڭ باراۋىرىدە ياخشىلىق پۈتىدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 87 | ياخشى ئىشقا باشلاپ قويۇش | «كىمكى بىراۋنى ياخشى ئىشقا باشلاپ قويسا، ئۇنىڭغا شۇ ئىشنى قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ.» |
| 88 | يولدىن ئەزىيەتلىك نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىش | «مەن يول ئۈستىدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىر دەرەخنى كېسىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن جەننەتتە ئايلىنىپ يۈرگەن بىر ئادەمنى كۆردۈم.» |
| 89 | ياخشى ئىشنى داۋاملىق قىلىش | «شەك - شۈبھىسىزكى، سىلەر زېرىكىپ قالمىغىچە الله زېرىكىپ قالمايدۇ. ئاز بولسىمۇ، داۋاملاشقان ئەمەللەرنى الله ناھايىتى بەك ياخشى كۆرىدۇ.» |
| 90 | جېدەل - ماجىرانى ۋە يالغان سۆزلەشنى تەرك ئېتىش | «گەرچە ھەقلىق بولسىمۇ، جېدەل - ماجىرانى تەرك ئەتكەن كىشىگە جەننەتنىڭ مەركىزىدىن بىر قەسىر بېرىلىدىغانلىقى ئۈچۈن ۋە گەرچە چاخچاق بولسىمۇ، يالغان سۆزلەشنى تەرك ئەتكەن كىشىگە جەننەتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن بىر قەسىر بېرىلىدىغانلىقى ئۈچۈن كاپالەتلىك قىلىمەن.» |
| 91 | ئاچچىقىنى ئىچىگە يۇتۇش | «كىمكى ئۆچ ئېلىشقا قادىر بولۇپ تۇرۇپمۇ ئاچچىقىنى ئىچىگە يۇتسا، الله ئۇنى قىيامەت كۈنى خالايىقنىڭ ئالدىغا چاقىرىپ، ھۆر - پەرىلەردىن خالىغىنىنى تاللىۋېلىش ھەققى بېرىدۇ.» |
| 92 | ياخشىلىق ياكى يامانلىق بىلەن گۇۋاھلىق بېرىش | «سىلەر ياخشىلىق بىلەن گۇۋاھلىق بەرگەن كىشىگە جەننەت ۋاجىپ بولىدۇ، سىلەر يامانلىق بىلەن گۇۋاھلىق بەرگەن كىشىگە دوزاخ ۋاجىپ بولىدۇ. سىلەر الله نىڭ يەر يۈزىدىكى گۇۋاھچىلىرىسىلەر...» |
| 93 | مۇسۇلماننى قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلدۇرۇش، ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش، ئەيىبىنى يېپىش ۋە ئۇنىڭغا ياردەم بېرىش | «كىمكى بىر مۇسۇلماننى دۇنيانىڭ بىر قىيىنچىلىقىدىن قۇتۇلدۇرۇپ قويسا، الله ئۇنى قىيامەتنىڭ بىر قىيىنچىلىقىدىن قۇتۇلدۇرۇپ قويىدۇ. كىمكى ئىشى قىيىن بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرسە، الله ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى ياپسا، الله دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ. بەندە قېرىندىشىنىڭ ياردىمىدىلا بولىدىكەن، الله ئۇنىڭ ياردىمىدە بولىدۇ...» |
| 94 | ياخشى ياكى يامان ئىشنى قىلىشنى نىيەت قىلىش | «كىمكى بىر ياخشى ئىشنى قىلىشنى نىيەت قىلىپ، ئاندىن ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلمىسا، الله ئۆز دەرگاھىدا ئۇنىڭ شۇ ياخشى نىيىتىنى كامىل بىر ياخشىلىق قىلىپ يازىدۇ. ئەگەر ئۇ ئۇنى نىيەت قىلىپ، ئاندىن ئەمەلىيەتتە قىلسا، الله ئۆز دەرگاھىدا ئۇنىڭغا شۇ ئىشنى 10 دىن 700 يۈزگىچە، بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ نەچچە ھەسسە كۆپ ياخشىلىق قىلىپ يازىدۇ. كىمكى بىر يامان ئىشنى قىلىشنى نىيەت قىلىپ، ئاندىن ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلمىسا، الله ئۆز دەرگاھىدا ئۇنىڭ شۇ ئىشنى قىلمىغانلىقىنى كامىل بىر ياخشىلىق قىلىپ يازىدۇ. ئەگەر ئۇ ئۇنى نىيەت قىلىپ، ئاندىن ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلسا، الله ئۇنىڭ شۇ يامان ئىشنى بىر يامانلىق قىلىپ يازىدۇ.» |
| 95 | الله قا تەۋەككۇل قىلىش | «ئەگەر سىلەر الله قا ھەقىقىي رەۋىشتە تەۋەككۇل قىلغان بولساڭلار، ئەلۋەتتە الله سىلەرگە خۇددى ئەتىگەندە ئاچ قورساق چىقىپ، كەچتە توق قورساق قايتىدىغان قۇشلارغا رىزىق بەرگەندەك رىزىق بەرگەن بولاتتى.» |
| 96 | ئاخىرەتنى ئالدىغا قويۇش | «كىمنىڭ غېمى ئاخىرەت بولسا، الله ئۇنىڭ دىلىغا بىھاجەتلىكنى ئورنىتىدۇ، ئۇنىڭ چېچىلاڭغۇ ئىشلىرىنى يىغىپ بېرىدۇ، مال - دۇنيا ئۇنىڭغا ئۇ خالىمىسىمۇ، كېلىپ تۇرىدۇ.» |
| 97 | باشلىقنىڭ ئادىللىقى، ياشنىڭ ياخشى ئادەم بولۇپ يېتىلىشى، مەسجىدلەرگە باغلىق بولۇش، الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن دوستلىشىش | «الله نىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچ سايە يوق كۈندە الله ئۆز سايىسىدىن سايە بېرىدىغان يەتتە تۈرلۈك كىشى بار: بىرىنچى، ئادىل خەلىپە. ئىككىنچى، پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىپ يېتىلگەن ياش. ئۈچىنچى، قەلبى ھەمىشە مەسجىدلەرگە باغلىق بولغان ئادەم. تۆتىنچى، الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ دوستلاشقان، شۇ دوستلۇق ئۈستىدە جەم بولغان ۋە شۇ دوستلۇق ئۈستىدە ئايرىلغان ئىككى ئادەم. بەشىنچى، ئېسىلزادە ۋە چىرايلىق ئايال بىر تۆشەكتە بولۇشنى تەلەپ قىلسا: مەن ھەقىقەتەن الله تىن قورقىمەن.- دەپ رەت قىلغان ئادەم. ئالتىنچى، ئوڭ قولى سەرپ قىلغان نەرسىنى سول قولى بىلمىگىدەك دەرىجىدە يوشۇرۇن سەدىقە بەرگەن ئادەم. يەتتىنچى، يالغۇز جايدا الله نى ياد ئېتىپ، كۆزلىرىدىن تاراملاپ ياش تۆككەن ئادەم.» |
| 98 | ھەر ئىشتا ئادىللىق قىلغۇچىلار | «شەك - شۈبھىسىزكى، ھۆكۈملىرىدە، خوتۇن - بالىلىرى ھەققىدە ۋە ئۆزلىرىنىڭ قول ئاستىدىكى كىشىلەر ھەققىدە ئادىللىق قىلغان ئادالەتپەرۋەرلەر الله نىڭ دەرگاھىدا نۇردىن يارىتىلغان مۇنبەرلەر ئۈستىدە الله نىڭ ئوڭ قولى تەرىپىدىن ئورۇن ئالىدۇ. ئۇلۇغ ۋە ناھايىتى شەپقەتلىك الله نىڭ ھەر ئىككىلى قولى ئوڭدۇر.» |

# مەنئى قىلىنغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان ئىشلار

| No | مەنئى قىلىنغان ئىش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ : |
|---|---|---|
| 1 | كىبىرلىك | «قەلبىدە زەررىچىلىك كىبىرى بار كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ.» كىبىرلىك دېگەن ھەقنى ئىنكار قىلىش ۋە كىشىلەرنى كەمسىتىشتىن ئىبارەتتۇر. |
| 2 | رىيا ۋە كۆز - كۆز قىلىش | «كىمكى كۆز - كۆز قىلسا، اللە ئۇنى قىيامەت كۈنى رەسۋا قىلىدۇ. كىمكى رىيا قىلسا، اللە ئۇنىڭ سىررىنى ئېچىۋېتىدۇ.» |
| 3 | يامان قىلىق | «قىيامەت كۈنى اللە نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ يامان ئاقىۋەتكە قالىدىغان كىشى باشقىلار ئۇنىڭ يامانلىقىدىن قورقۇپ ئايرىلغان ياكى تەرك ئەتكەن كىشىدۇر.» |
| 4 | يالغان سۆزلەش | «كىشىلەرنى كۈلدۈرۈش ئۈچۈن يالغان سۆزلىگەن كىشىنىڭ ھالىغا ۋاي! ئۇنىڭ ھالىغا ۋاي! ئۇنىڭ ھالىغا ۋاي!» |
| 5 | گۇناھلار ۋە بۇزۇقچىلىقلار | «بۇزۇقچىلىقلار دىللارغا بورىنىڭ قومۇچىغا ئوخشاش بىردىن - بىردىن توغرىلىنىدۇ. قايسى بىر دىل شۇ بۇزۇقچىلىققا گىرىپتار بولسا، ئۇنىڭغا بىر قارا چېكىت قويۇلىدۇ.» |
| 6 | جاسۇسلۇق قىلىش | «كىمكى ئادەملەرنىڭ سۆزىنى تىڭشىسا، ھالبۇكى، ئۇلار ئۇنى ياقتۇرمايدۇ ياكى ئۇنىڭدىن قاچىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ قۇلىقىغا ئېرىتىلگەن قوغۇشۇن قۇيۇلىدۇ.» |
| 7 | رەسىم سىزىش | «شەك - شۈبھىسىزكى، قىيامەت كۈنى ئەڭ ئېغىر ئازابقا دۇچار بولىدىغانلار رەسىم سىزغۇچىلاردۇر.» «ئىت ۋە سۈرەت بار ئۆيگە پەرىشتىلەر كىرمەيدۇ.» |
| 8 | چېقىمچىلىق | «چېقىمچى جەننەتكە كىرمەيدۇ.» چېقىمچىلىق بولسا، بۇزغۇنچىلىق قىلىش مەقسىتىدە كىشىلەر ئارىسىدا گەپ توشۇشنى كۆرسىتىدۇ. |
| 9 | غەيۋەت قىلىش | «غەيۋەتنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسىلەر؟» بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ياخشى بىلىدۇ،- دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قېرىندىشىڭنى ئۇ ياقتۇرمايدىغان نەرسىلەر بىلەن تىلغا ئېلىشتۇر» دېدى. ئاندىن: قېرىندىشىمدا مەن دېگەن نەرسىلەر تېپىلسىچۇ؟- دەپ سوئال قويۇلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئۇنىڭدا سەن دېگەن نەرسىلەر تېپىلسا، ھەقىقەتەن غەيۋەت قىلغان بولىسەن، ئەگەر ئۇنىڭدا ئۇ نەرسىلەر تېپىلمىسا، ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا بوھتان قىلغان بولىسەن» دېدى. |
| 10 | لەنەت ئېيتىش | «مۆئمىنگە لەنەت ئېيتىش ئۇنى ئۆلتۈرگەنگە ئوخشايدۇ.» «لەنەت ئېيتقۇچىلار قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلالمايدۇ ۋە گۇۋاھلىق بېرەلمەيدۇ.» |
| 11 | سىررىنى پاش قىلىش | «شەك - شۈبھىسىزكى، قىيامەت كۈنى اللە نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ يامان ئاقىۋەتتە قالىدىغان ئادەم خوتۇنى بىلەن بىر تۆشەكتە بولغان، ئاندىن خوتۇنىنىڭ سىررىنى تارقىتىۋەتكەن ئادەمدۇر.» |
| 12 | خوتۇن كىشىنىڭ ئۆزىگە ئەتىر چېچىپ سىرتقا چىقىشى | «ھەربىر كۆز زىنا قىلغۇچىدۇر. ئەگەر خوتۇن كىشى ئۆزىگە ئەتىر چېچىپ، ئۈلدىن كىشىلەرنىڭ يېنىدىن ئۆتسە، ئۇ مۇنداق، مۇنداق بولىدۇ، يەنى زىنا قىلغۇچى بولىدۇ.» |
| 13 | مۇسۇلمانغا كۇفرىلىق بىلەن بوھتان قىلىش | «قايسى بىر ئادەم قېرىندىشىغا: ئى كاپىر! - دېسە، چوقۇم ئىككىسىنىڭ بىرى شۇ سۆز بىلەن ئادا - جۇدا بولىدۇ. ئەگەر قېرىندىشى ئۇنىڭ دېگىنىدەك كاپىر بولسا بولدى، كاپىر بولمىسا، ئۇ سۆز دېگۈچىنىڭ ئۆزىگە قايتىدۇ.» |
| 14 | باشقا ئادەمنى ئاتام دەپ دەۋا قىلىش | «كىمكى بىلىپ تۇرۇپ ئاتىسىدىن باشقا ئادەمنى "ئاتام" دەپ دەۋا قىلسا، جەننەت ئۇنىڭغا ھارام بولىدۇ.» «كىمكى ئاتىسىدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، كۇفرىلىق قىلغان بولىدۇ.» |
| 15 | مۇسۇلماننى قورقۇتۇش | «بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلماننى قورقۇتۇشى ھالال ئەمەس.» «كىمكى بىر قېرىندىشىغا تۆمۈر تەڭلىسە، ئۇنى تاشلىغانغا قەدەر پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا لەنەت ئېيتىدۇ.» |
| 16 | مۇناپىققا ۋە پاسىققا ھۆرمەت بىلدۈرۈش | «مۇناپىقنى "خوجايىن" دېمەڭلار، ئەگەر ئۇ ھەقىقەتەن خوجايىن بولىدىغان بولسا، ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىڭلار اللە نى غەزەپلەندۈرگەن بولىسىلەر.» |
| 17 | ئاياللارنىڭ قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلىشى | «اللە قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلغۇچى ئاياللارغا لەنەت قىلىدۇ.» ئۇممۇ ئەتىييە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىز (ئاياللار) جىنازىغا ئەگىشىشتىن مەنئى قىلىندۇق، لېكىن قاتتىق چەكلەنمىدۇق. |
| 18 | خوتۇنىنىڭ ئېرىنىڭ تۆشىكىگە كەلمەسلىكى | «ئەر خوتۇنىنى تۆشەككە چاقىرغاندا، خوتۇن كەلگىلى ئۇنىمىسا، پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت قىلىدۇ.» |
| 19 | قول ئاستىدىكى كىشىلەرگە خىيانەت قىلىش | «اللە مەلۇم كىشىلەرگە مەسئۇل قىلغان، ئاندىن قول ئاستىدىكىلەرگە خىيانەت قىلغان ھالدا ئۆلگەن ھەرقانداق بەندىگە اللە جەننەتنى ھارام قىلىدۇ.» |
| 20 | بىلمەي تۇرۇپ پەتىۋا بېرىش | «بىراۋغا بىلمەي تۇرۇپ پەتىۋا بېرىلگەن بولسا، ئۇنىڭ گۇناھى پەتىۋا بەرگۈچىگە بولىدۇ.» |
| 21 | خوتۇن كىشىنىڭ خېتىنى تەلەپ قىلىشى | «قايسى بىر خوتۇن ئېرىدىن سەۋەبسىزلا خېتىنى تەلەپ قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ پۇرىقى ھارامدۇر.» |
| 22 | ھايۋانلارغا قوڭغۇراق ئېسىپ قويۇش | «ئىچىدە ئىت ياكى قوڭغۇراق بار ھايۋانلارغا پەرىشتىلەر ھەمراھ بولمايدۇ.» «قوڭغۇراق شەيتاننىڭ نەيىدۇر.» |
| 23 | جۈمە نامىزىنى ھورۇنلۇق قىلىپ تەرك ئېتىش | «كىمكى جۈمە نامىزىنى ھورۇنلۇق قىلىپ ئۈچ قېتىم (ئۆزرىسىز) تەرك ئەتسە، اللە ئۇنىڭ قەلبىگە مۆھۈر بېسىۋېتىدۇ.» |

| | | |
|---|---|---|
| 24 | يەر - زېمىننى تارتىۋېلىش | «كىمكى بىر غېرىچ يەرنى زۇلۇم قىلىپ تارتىۋالسا، قىيامەت كۈنى الله ئۇنىڭ بويىنىغا يەتتە قات زېمىننى تاقاق قىلىپ سالىدۇ.» |
| 25 | الله نى غەزەبلەندۈرىدىغان سۆز | «شەك - شۈبھىسىزكى، بەندە الله نى غەزەبلەندۈرىدىغان سۆزنى ھېچ پەرۋا قىلماستىن قىلىدۇ - دە، شۇ سۆزنىڭ سەۋەبى بىلەن جەھەننەمنىڭ 70 يىللىق قەرىگە چۈشۈپ كېتىدۇ.» |
| 26 | الله نى ياد ئەتمەستىن تولا سۆزلەش | «الله نى ياد ئەتمەستىن تولا پاراڭ سالماڭلار! شەك - شۈبھىسىزكى، الله نى ياد ئەتمەستىن تولا سۆزلەش دىلنى قاساۋەتلىك قىلىپ قويىدۇ.» |
| 27 | چاچ سىلغۇچى ۋە چاچ سالدۇرغۇچى | «الله چاچ سىلغۇچى ۋە چاچ سالدۇرغۇچى ئايالغا، جىسمىگە خال چەككۈچى ۋە خال چەكتۈرگۈچى ئايالغا لەنەت قىلىدۇ.» |
| 28 | ئىككى مۇسۇلماننىڭ گەپلەشمەسلىكى | «مۆمىننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق گەپ قىلماسلىقى ھالال بولمايدۇ.» «كىمكى قېرىندىشىغا بىر يىلغىچە گەپ قىلمىسا، ئۇ ئۇنىڭ قېنىنى تۆككەن بىلەن ئوخشاش بولىدۇ.» |
| 29 | ئۆز تىپىدىن بولمىغان كىشىگە ئوخشىۋېلىش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرلەرگە ئوخشىۋالغۇچى ئاياللارغا ۋە ئاياللارغا ئوخشىۋالغۇچى ئەرلەرگە لەنەت ئېيتتى. |
| 30 | سوۋغىسىنى قايتۇرىۋالغۇچى | «بەرگەن سوۋغىسىنى قايتۇرىۋالغان كىشى قۇسۇپ، ئاندىن قۇسۇقىنى ئىچكەن ئىتقا ئوخشايدۇ.» «بىراۋنىڭ بىرەر نەرسىنى بېرىپ، ئاندىن ئۇنى قايتۇرۇۋېلىشى ھالال بولمايدۇ.» |
| 31 | دۇنيالىقنى كۆزلەپ ئىلىم ئېلىش | «كىمكى الله تائالانىڭ رازىلىقى تەلەپ قىلىنىدىغان ئىلىمنى دۇنيانىڭ مال - ماتالىرىغا ئېرىشىشنى كۆزلەپ ئۆگەنسە، قىيامەت كۈنى جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ.» |
| 32 | نامەھرەم ئاياللارغا قاراش | «ئىنسانغا ئۇنىڭ زىنادىن بولغان نېسىۋىسى پۈتۈلگەن بولۇپ، ئۇ ئۇنى چوقۇم تاپىدۇ. كۆزنىڭ زىناسى قاراشتۇر، قۇلاقنىڭ زىناسى ئاڭلاشتۇر، تىلنىڭ زىناسى سۆزلەشتۇر، قولنىڭ زىناسى تۇتۇشتۇر، پۇتنىڭ زىناسى مېڭىشتۇر. كۆڭۈل ياخشى كۆرىدۇ ۋە ئارزۇ قىلىدۇ. جىنسىي ئەزا ئۇنى تەستىقلايدۇ ياكى رەت قىلىدۇ.» |
| 33 | يات ئايال بىلەن خالىي بولۇش | «ھېچ بىرىڭلار يات ئايال بىلەن خالىي قالمىسۇن. چۈنكى ئۇ ئىككىسىنىڭ ئۈچىنچىسى شەيتاندۇر.» |
| 34 | خوتۇن كىشىنىڭ ۋەلىيسىز ياتلىق بولۇشى | «قايسى بىر خوتۇن ۋەلىيسىنىڭ (ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىسىنىڭ) ئىزنىسىز ياتلىق بولىدىكەن، ئۇنىڭ نىكاھى باتىلدۇر، ئۇنىڭ نىكاھى باتىلدۇر، ئۇنىڭ نىكاھى باتىلدۇر.» |
| 35 | قايچىقۇدىلىشىش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەھرسىز قايچىقۇدىلىشىشنى مەنئى قىلدى. قايچىقۇدىلىششتا بىر ئادەم قىزىنى يەنە بىر ئادەمگە ئۇمۇ قىزىنى بېرىش بەدىلىگە بېرىدۇ. ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا مەھرى ھەققى بېرىش بولمايدۇ. |
| 36 | كىشىلەرنىڭ ئەمەل قىلىشتىكى مەقسىتى | «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: مەن شېرىك كەلتۈرگۈچىلەرنىڭ شېرىكىدىن بىھاجەتمەن. كىمكى بىرەر ئەمەلنى مەندىن باشقا نەرسىنى ماڭا شېرىك قىلىپ قىلسا، مەن ئۇنى ۋە ئۇنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىسىنى تاشلىۋېتىمەن.» |
| 37 | خوتۇن كىشىنىڭ مەھرەمسىز سەپەر قىلىشى | «الله قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ھەرقانداق خوتۇن كىشىنىڭ بىر كۈنلۈك مۇساپىگە مەھرەمسىز سەپەر قىلىشى ھالال ئەمەس.» |
| 38 | مېيىتقا ئۈن سېلىپ يىغلاش | «ئۈن سېلىپ يىغلانغان مېيىت قىيامەت كۈنى ئۆزىگە ئۈن سېلىپ يىغلانغانلىقى ئۈچۈن ئازابلىنىدۇ.» «مېيىت ئۆزىگە ئۈن سېلىپ يىغلانغانلىقى ئۈچۈن قەبرىسىدە ئازابلىنىدۇ.» |
| 39 | نامازخانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈش | «خام پىياز، خام سامساق يېگەن كىشى مەسجىدىمىزگە يېقىنلاشمىسۇن! شەك - شۈبھىسىزكى، پەرىشتىلەر ئىنسانلار سەسكەنگەن نەرسىدىن سەسكىنىدۇ.» |
| 40 | الله تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلىش | «كىمكى الله تىن باشقا نەرسە بىلەن قەسەم قىلىدىكەن، ھەقىقەتەن كاپىر بولغان ياكى شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.» «كىمكى قەسەم قىلماقچى بولسا، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن، بولمىسا شۈك تۇرسۇن.» |
| 41 | يالغان قەسەم | «كىمكى ھەددىدىن ئاشقان ھالدا يالغان قەسەم قىلىپ بىرەر مۇسۇلماننىڭ مېلىنى ئېلىۋالسا، الله قا ئۇنىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغان ھالدا مۇلاقات بولىدۇ.» |
| 42 | سودا - سېتىقتىكى قەسەم | «سودا - سېتىقتا كۆپ قەسەم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، چۈنكى ئۇ پايدا قىلغاندەك قىلىدۇ، ئاندىن بەرىكىتىنى كەتكۈزىدۇ.» «قەسەم مالغا پايدا قىلىدۇ، بىراق ئۇنىڭ بەرىكىتىنى كەتكۈزىۋېتىدۇ.» |
| 43 | كاپىرلارغا ئوخشىۋېلىش | «كىمكى بىر قەۋمگە ئوخشىۋالسا، ئۇ ئۇلاردىندۇر.» «بىزدىن باشقىلارغا ئوخشىۋالغان كىشى بىزدىن ئەمەس.» |
| 44 | ھەسەت قىلىش | «ھەسەت قىلىشتىن قەتئىي ساقلىنىڭلار. شەك - شۈبھىسىزكى، ھەسەت ياخشىلىقنى خۇددى ئوت ئوتۇننى ياكى چۆپنى - چاتقالنى كۆيدۈرىۋەتكەندەك كۆيدۈرىۋېتىدۇ.» |
| 45 | قەبرە ئۈستىنى قوپۇرۇش | پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەبرىنى سۇۋاشنى، قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشنى ۋە ئۇنى قوپۇرۇشنى مەنئى قىلدى. |

| № | | |
|---|---|---|
| 46 | خىيانەت قىلىش | «اللە قىيامەت كۈنى ئىلگىرى ۋە كېيىن ئۆتكەنلەرنىڭ ھەممىسىنى يىغقاندا، ھەربىر خىيانەتچى ئۈچۈن بىر بايراق كۆتۈرۈلىدۇ. ئاندىن: بۇ پالانىنىڭ ئوغلى پالانىنىڭ خىيانىتىدۇر،- دېيىلىدۇ.» |
| 47 | قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇش | «سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ چوغ ئۈستىدە ئولتۇرۇشى، ئاندىن كىيىمىگە ئوت تۇتۇشۇپ كېتىپ بەدىنىنى كۆيدۈرۈپ قويۇشى ئۇنىڭ ئۈچۈن قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشىدىن ياخشىدۇر.» |
| 48 | مېيىتقا ھازا تۇتۇش | «اللە قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ھەرقانداق ئايالنىڭ ئېرىدىن باشقا مېيىتقا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ھازا تۇتۇشى ھالال ئەمەس.» |
| 49 | موھتاج بولماي تۇرۇپ تىلەش | «مەن قەسەم قىلىپ تۇرۇپ ئۈچ تۈرلۈك ئىشنى سىلەرگە سۆزلەپ بېرىمەن، سىلەر ئۇنى ئېسىڭلاردا چىڭ تۇتۇڭلار... تىلەمچىلىكنىڭ ئىشىكىنى ئاچقان بەندىگە اللە كەمبەغەللىكنىڭ ئىشىكىنى ئېچىۋېتىدۇ.» |
| 50 | سودا ـ سېتىقتا تىل بىرىكتۈرۈۋېلىش | پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام شەھەرلىكنىڭ سەھرالىققا مال سېتىشىنى مەنئى قىلدى ۋە: «سودىدا تىل بىرىكتۈرۈۋالماڭلار، بىر ئادەم يەنە بىر قېرىندىشىنىڭ سودىسى ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن!» دېدى. |
| 51 | يوتۇپ كەتكەن ئۇلاغنى مەسجىدتە سۈرۈشتە قىلىش | «كىمكى بىراۋنىڭ يوتۇپ كەتكەن ئۇلىغىنى مەسجىدتە سۈرۈشتە قىلغانلىقىنى ئاڭلىسا: اللە ئۇنى ساڭا قايتۇرۇپ بەرمىسۇن! ـ دېسۇن، چۈنكى مەسجىدلەر بۇنىڭ ئۈچۈن سېلىنمىغان.» |
| 52 | ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈش | «ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ ئالدىدىن ئۆتكۈچى بۇنىڭ گۇناھىنى بىلسە ئىدى، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭ 40 تۇرۇشى (40 مىنۇتمۇ، 40 كۈنمۇ، 40 ئايمۇ، 40 يىلمۇ ئېنىق ئەمەس) نامازخاننىڭ ئالدىدىن ئۆتكەندىن ياخشى بولاتتى.» |
| 53 | دىگەر نامىزىنى تەرك ئېتىش | «كىمكى دىگەر نامىزىنى تەرك ئەتسە، ئۇنىڭ ئەمەلى بىكار بولۇپ كېتىدۇ.» |
| 54 | نامازغا سەل قاراش | «بىز بىلەن كاپىرلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرق نامازدۇر، كىمكى ئۇنى تەرك ئەتسە، ھەقىقەتەن كاپىر بولىدۇ.» «كىشى بىلەن شېرىكنىڭ ئارىسىدىكى پەرق نامازنى تەرك ئېتىشتۇر.» |
| 55 | گۇمراھلىققا دەۋەت قىلىش | «كىمكى گۇمراھلىققا دەۋەت قىلسا، ئۇنىڭغا شۇ گۇمراھلىققا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ گۇناھلىرىدەك گۇناھ بولىدۇ، بۇ ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ.» |
| 56 | سۇ ئىچكەندە مەنئى قىلىنغان نەرسىلەر | پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام تۇلۇمنىڭ ياكى سۇ قاچىسىنىڭ ئاغزىدىن سۇ ئىچىشنى مەنئى قىلدى. ئۇ يەنە ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشنى مەنئى قىلدى. |
| 57 | ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچىش | «ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچمەڭلار، يىپەك ۋە تاۋاردا كىيىم كىيمەڭلار (ئەرلەرگە قارىتىلغان)، ئۇ نەرسىلەر دۇنيادا كاپىرلار ئۈچۈندۇر، ئاخىرەتتە سىلەر ئۈچۈندۇر.» |
| 58 | سول قول بىلەن سۇ ئىچىش | «سىلەردىن ھېچكىم سول قولى بىلەن تاماق يېمىسۇن ۋە سۇ ئىچمىسۇن، چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەيدۇ ۋە ئىچىدۇ.» |
| 59 | سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈش | «سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويغۇچى جەننەتكە كىرمەيدۇ.» |
| 60 | پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامغا دۇرۇد ئېيتىشنى تەرك ئېتىش | «مەن كۆز ئالدىدا تىلغا ئېلىنسام، ماڭا دۇرۇد ئېيتمىغان ئادەمنىڭ بۇرنى توپىغا مىلەنسۇن!» «بېخىل ـ مەن كۆز ئالدىدا تىلغا ئېلىنسام، ماڭا دۇرۇد ئېيتمىغان ئادەمدۇر.» |
| 61 | ئاغزىغا كەلگەننى سۆزلەش | «شەك ـ شۈبھىسىزكى، قىيامەت كۈنى مەن ئەڭ يامان كۆرىدىغان ۋە مېنىڭ سورۇنۇمدىن ئەڭ يىراق بولىدىغانلار كوت ـ كوت، ئاغزىغا كەلگەننى سۆزلەيدىغان، ۋاتىلداق ئادەملەردۇر.» |
| 62 | ئىت بېقىش | «كىمكى ئوۋ ئىتى ياكى چارۋا ـ ماللارنى قوغدايدىغان ئىتتىن باشقا ئىت باقسا، ئۇنىڭ ھەر كۈنى ئىككى قىرات (ئىككى تاغدەك) ئەجرى ئازلايدۇ.» |
| 63 | ھايۋانلارنى قىيناش | «بىر ئايال بىر مۈشۈكنى سولاپ قويۇپ ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقى ئۈچۈن جازالىنىپ دوزاخقا كىرىپ كەتتى.» «جېنى بار نەرسىلەرنى غەرەزلىك ھالدا تۇتۇۋالماڭلار!» |
| 64 | جازانە ۋە ئۆسۈم | پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام جازانە يېگۈچىگە ۋە يېدۈرگۈچىگە لەنەت ئېيتتى. «ئۆسۈم ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ بىر تەڭگە جازانە يېگەن كىشىنىڭ گۇناھى 36 قېتىم زىنا قىلغۇچىنىڭ گۇناھىدىن ئېغىردۇر.» |
| 65 | ھەمىشە ھاراق ئىچكۈچى | «ھەمىشە ھاراق ئىچكۈچى، سېھىرگە ئىشەنگۈچى، سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويغۇچى جەننەتكە كىرمەيدۇ.» |
| 66 | اللە نىڭ ئەۋلىيالىرىنى (دوستلىرىنى) دۈشمەن تۇتۇش | «اللە ھەقىقەتەن مۇنداق دەيدۇ: كىمكى مېنىڭ ۋەلىيىمگە (دوستۇمغا) دۈشمەنلىك قىلسا، مەن ئۇنىڭغا قارشى جەڭ ئېلان قىلىمەن.» |
| 67 | ئىسلام يۇرتىدا ئامانلىق بېرىلگۈچىنى ئۆلتۈرۈش | «كىمكى مۇسۇلمانلار ئامانلىق بەرگەن بىر كاپىرنى ناھەق ئۆلتۈرۈپ قويسا، جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ. جەننەتنىڭ پۇرىقى يۈز يىللىق مۇساپىدىن پۇراپ تۇرىدۇ.» |
| 68 | مىراسخورنى مىراسىدىن مەھرۇم قىلىش | «كىمكى مىراسخورىنىڭ مىراسىنى ئۈزۈۋەتسە، قىيامەت كۈنى اللە ئۇنىڭ جەننەتتىكى مىراسىنى ئۈزۈۋېتىدۇ.» |
| 69 | مال ـ دۇنيانى ئەلا بىلىش | «اللە پۈتۈن خىيالى مال ـ دۇنيا بولغان كىشىنىڭ پېشانىسىگە موھتاجلىقنى پۈتۈۋېتىدۇ، ئىشلىرىنى تېخىمۇ چىچىلاڭغۇ قىلىۋېتىدۇ. ئۇ پەقەت ئۆزىگە پۈتۈلگەن بايلىققىلا ئېرىشەلەيدۇ.» |

**** قەبرە:** ئۇ، ئاخىرەتنىڭ ئەڭ دەسلەپكى مەنزىلى بولۇپ، كاپىر ۋە مۇناپىقىقا دوزاختىن، مۆمىنگە جەننەتتىن بىر تۆشۈك ئېچىلىدۇ. گۇناھكارغا قەبرىدە ئازاب بولىدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ. مەسىلەن، سۈيدۈكتىن ساقلانماسلىق، چېقىمچىلىق، غەنىمەتكە خىيانەت قىلىش، يالغانچىلىق، ناماز ئوقۇماي ئۇخلاش، قۇرئان ئوقۇماسلىق، زىنا قىلىش، بەچچىۋازلىق قىلىش، جازانە ۋە ئۆسۈم يېيىش، قەرزنى قايتۇرماسلىق ۋە باشقىلارغا ئوخشاش گۇناھلار. قەبرە ئازابىدىن الله تائالانىڭ رازىلىقىنى تىلەپ قىلىنغان خالىس ياخشى ئەمەللەر، ئۇ ئازابتىن پاناھ تىلەش، سۈرە مۈلكنى ۋە باشقا سۈرىلەرنى ئوقۇش قۇتقۇزىدۇ. شېھىت، جىھاد قىلىش ئۈچۈن ھەمىشە تەييار تۇرغۇچى، جۈمە كۈنى ئۆلگەن كىشى، قورساق ئاغرىقى ۋە باشقا سەۋەبلەر بىلەن ئۆلگۈچى قەبرە ئازابىدىن ساقلىنىدۇ.

**** سۈرنىڭ چېلىنىشى:** سۈر ناھايىتى چوڭ مۈڭگۈز بولۇپ، ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام ئۇنى چېلىشقا بۇيرۇق كۈتۈپ ئاغزىغا ئەكىلىپ تۇتۇپ تۇرىدۇ. بىرىنچى قېتىملىق سۈر قورقۇنچ سۈرى بولۇپ، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ كۈندە سۈر چېلىنىدۇ، الله خالىغانلاردىن (يەنى پەرىشتىلەر، پەيغەمبەر ۋە شېھىتلەردىن) باشقا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممىنى قورقۇنچ باسىدۇ﴾. [سۈرە نەمل، 87 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] 40 يىلدىن كېيىن تىرىلىش سۈرى چېلىنىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدۇ: ﴿ئاندىن سۈر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا ناگاھان ئۇلار تۇرۇپ (نېمىگە بۇيرۇلىدىغانلىقلىرىغا) قاراپ تۇرىدۇ﴾. [سۈرە زۇمەر، 68 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

**** تىرىلىش:** ئاندىن الله يامغۇر ياغدۇرىدۇ، جەسەتلەر قۇيرۇق تۇغۇرىدىن ئۈنۈپ چىقىدۇ. ئۇلار يېڭىدىن يارىتىلىدۇ، ھەرگىز ئۆلمەيدۇ، يالاڭئاياق ۋە يالىڭاچ بولىدۇ. پەرىشتىلەرنى ۋە جىنلارنى كۆرىدۇ. ئۇلار ئەمەللىرىگە يارىشا تىرىلىدۇ.

**** توپلاش:** الله خالايىقنى ھېساب ئېلىش ئۈچۈن توپلايدۇ. ئۇلار مىقدارى 50 مىڭ يىلغا توغرا كېلىدىغان ناھايىتى چوڭ كۈندە مەستتەك ھالەتتە تۇرۇشىدۇ. گويا ئۇلارنىڭ دۇنياسى ئاز غىنە ۋاقىتتەك بىلىنىدۇ. كۈن بىر مىل مىقدارى يېقىنلاشتۇرۇلىدۇ. ئىنسانلار ئەمەللىرىگە يارىشا تەرلىرىگە غەرق بولىدۇ. ئاجىزلار بىلەن ئەكابىرلار خۇسۇمەت قىلىشىدۇ. كاپىر ئۆزىنىڭ دوستى، شەيتىنى ۋە ئەگەشكۈچىلىرى بىلەن خۇسۇمەت قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەزىلىرىگە لەنەت ئېيتىدۇ. زالىم قولىنى چىشلەيدۇ. دوزاخ 70 مىڭ ئارقان بىلەن سۆرەپ كېلىنىدۇ، ھەربىر ئارقاننى 70 مىڭ پەرىشتە تارتىدۇ. كاپىر دوزاخنى كۆرگەندە، ئۆزىنى قۇربان بېرىشنى ياكى توپا بولۇپ كېتىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. گۇناھكارلارغا كەلسەك، مېلىنىڭ زاكىتىنى بەرمىگەنلەرنىڭ مېلى ئوتقا ئايلىنىپ، ئۇنىڭ بىلەن داغلىنىدۇ. چوڭچىلىق قىلغانلار چۈمۈلىدەك كىچىك يىغىلىدۇ. مالغا خىيانەت قىلغۇچى، غەنىمەتكە سوغۇق قول تەككۈزگۈچى ۋە بۇلاڭچى خالايىق ئالدىدا رەسۋا قىلىنىدۇ. ئوغرى ئوغرىلىغان نەرسىلىرىنى يۈدۈپ كېلىدۇ. يوشۇرۇن ئىشلار ئاشكارا بولىدۇ. تەقۋادارلارغا كەلسەك، ئۇلارنى قورقۇنچ باسمايدۇ. بۇ ۋاقىت ئۇلارغا ناماز پېشىنىنىڭ ۋاقىتچىلىك قىسقا ئۆتىدۇ.

**** شاپائەت قىلىش:** چوڭ شاپائەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خاس بولۇپ، ئۇ، مەھشەر كۈنى خالايىققا ئۇلارنىڭ باشلىرىدىن بالايى ـ ئاپەتنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى ۋە تېزراق ھېساب ئېلىنىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلەيدۇ. يەنە بىر شاپائەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغىمۇ ۋە باشقىلارغىمۇ ئامىباب بولۇپ، ئۇلار مۆئمىنلەرنىڭ دوزاختىن چىقىرىلىشى، ئۇلارنىڭ دەرىجىلىرىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلەيدۇ.

**** ھېساب ئېلىش:** ئىنسانلار سەپ ـ سەپ بولۇپ، پەرۋەردىگارى الله نىڭ ئالدىدىن ئۆتىدۇ. الله ئۇلارغا قىلمىشلىرىنى كۆرسىتىدۇ ۋە نېمىشقا قىلغانلىقلىرىنى سورايدۇ، ئۆمرىنى، ياشلىق باھارىنى، پۇل ـ مېلىنى، ئىلمىنى نېمىگە ئىشلەتكەنلىكىنى، ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ياكى قىلمىغانلىقىنى سورايدۇ، بېرىلگەن نازۇ ـ نېمەتلەردىن، قۇلاق، كۆز ۋە يۈرەك نېمەتلىرىدىن سورايدۇ. كاپىرلار بىلەن مۇناپىقلارنى قاتتىق ئەيىبلەش ۋە ئۇلارغا قارشى پاكىت تۇرغۇزۇش ئۈچۈن ئۇلار خالايىق ئالدىدا سوتقا تارتىلىدۇ. ئىنسانلار، زېمىن، كېچە ۋە كۈندۈز، پۇل ـ مال، پەرىشتىلەر، ئەزالار ئۇلارنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇلارنىڭ گۇناھكارلىقى ئىسپاتلىنىدۇ، ئۇلار گۇناھلىرىنى ئېتىراپ

قىلىدۇ. الله مۆمىندىن ئايرىم ھېساب ئالىدۇ، ئۇنىڭغا گۇناھلىرىنى ئىقرار قىلدۇرىدۇ، تاكى ئۇ ئۆزىنىڭ تۈگەشكەنلىكىنى كۆرىدۇ. ئاندىن الله ئۇنىڭغا : «مەن ئۇ گۇناھلىرىڭنى دۇنيادىكى چېغىڭدا ياپتىم، بۈگۈن ئۇنى سەن ئۈچۈن مەغپىرەت قىلىمەن» دەيدۇ. تۇنجى بولۇپ ھېساب ئېلىنىدىغانلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىدۇر. ئەمەللەر ئىچىدە تۇنجى بولۇپ نامازدىن ھېساب ئېلىنىدۇ. تۇنجى بولۇپ قانغا (يەنى ناھەق ئۆلتۈرۈلگەنلەرگە) ھۆكۈم چىقىرىلىدۇ.

* * * **ئەمەل دەپتەرلىرىنىڭ ئۇچۇپ كېلىشى:** ئاندىن نامە ـ ئەمەللەر دەپتەرلىرى ئۇچۇپ كېلىدۇ،ئۇلار دەپتەرلىرىنى قولىغا ئېلىپ: ﴿چوڭ ـ كىچىك گۇناھىنىڭ ھەممىسى خاتىرىلىنىپتىغۇ؟!﴾ دەيدۇ. ئەمەل دەپتەرلىرىنى مۆمىن ئوڭ تەرىپىدىن، كاپىر بىلەن مۇناپىق سول تەرىپىدىن ۋە ئارقا تەرىپىدىن ئالىدۇ.

* * * **تارازا:** ئاندىن ئىنسانلارغا مۇكاپات ياكى جازا بېرىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئىككى تەخسىسى بار ھەقىقىي تارازىدا تارتىلىدۇ. شەرىئەتكە ئۇيغۇن، الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن خالىس قىلىنغان ئەمەللەر تارازىغا ئېغىر كېلىدۇ. «الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر...» دېگەن كەلىمە، ياخشى ئەخلاق ۋە: «ئەلھەمدۇلىللاھى، سۇبھانەللاھى ۋەبىھەمدىھى، سۇبھانەللاھىلئەزىم» دېگەنگە ئوخشاش زىكىرلەر تارازىغا ئېغىر كېلىدىغان ئەمەللەردىندۇر. ئىنسانلارغا بىر ـ بىرىگە ئۆتۈپ كەتكەن ھەقلىرى ئۈچۈن ياخشىلىقلىرىدىن ئېلىپ بېرىش ياكى يامانلىقلىرىنى يۈكلەش بىلەن ئادىل ھۆكۈم چىقىرىلىدۇ.

* **كۆل:** (ھەۋزى كەۋسەر)ئاندىن مۆمىنلەر كۆل بويىغا كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن سۇ ئىچكەن كىشى شۇنىڭدىن كېيىن مەڭگۈ ئۇسسىمايدۇ. ھەربىر پەيغەمبەرنىڭ كۆلى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆلى ھەممىدىن چوڭ بولۇپ، ئۇنىڭ سۈيى سۈتتىنمۇ ئاق، ھەسەلدىنمۇ تاتلىق، مىسكى ـ ئەنبەردىنمۇ خۇشپۇراقتۇر. قاچىسى ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن بولۇپ، يۇلتۇزلارنىڭ سانىدەك كۆپتۇر. كۆلنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئىئوردانىيەدىكى ئەيلە شەھىرىدىن يەمەندىكى ئەدەن شەھىرىدەك كېلىدۇ. ئۇنىڭ سۈيى كەۋسەر دەرياسىدىن كېلىدۇ.

* * **مۆئمىنلەرنى سىناش:** مەھشەر كۈنىنىڭ ئاخىرىدا كاپىرلار دۇنيادىكى چاغدا چوقۇنغان بۇتلىرىغا ئەگىشىدۇ. بۇتلار ئۇلارنى دوزاخقا باشلاپ بارىدۇ. ئۇلار چارۋا ـ ماللاردەك توپ ـ توپ بولۇپ، پىيادە ياكى يۈزلىرىدە مېڭىپ دوزاخقا كىرىدۇ. مەيداندا مۆمىنلەر ۋە مۇناپىقلاردىن باشقىلار قالمايدۇ. الله ئۇلارنىڭ ئالدىغا كېلىپ: «نېمىگە تۇرىسىلەر؟» دەيدۇ. ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىزنى كۈتىۋاتىمىز» دەيدۇ. الله پاچىقىنى ئاچقاندا، ئۇلار ئۇنى پاچىقىدىن تونۇيدۇ. شۇنىڭ بىلەن دەرھال سەجدىگە باش قويىدۇ. لېكىن مۇناپىقلار سەجدە قىلالمايدۇ. الله تائالا: ﴿ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) پاچاق ئېچىلىدۇ، ئۇلار (ئىمانىنى سىناش ئۈچۈن) سەجدە قىلىشقا چاقىرىلىدۇ، ئۇلار سەجدە قىلالمايدۇ﴾. [سۈرە قەلەم، 42 ـ ئايەت] ئاندىن بىر كۆۋرۈك ياساپ، ئۇلارنى شۇ كۆۋرۈككە باشلايدۇ. ئۇلارغا نۇر بېرىدۇ. مۇناپىقلارنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈۋېتىدۇ.

* **پىلسىرات:** مۆئمىنلەرنىڭ جەننەتكە ئۆتۈشى ئۈچۈن جەھەننەم ئۈستىگە پىلسىرات كۆۋرۈكى سېلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ كۆۋرۈكنى مۇنداق سۈپەتلىگەن: «ئۇ ناھايىتى تېيىلغاق ۋە غىلتاڭدۇر، ئۇنىڭدا قاسقىلداقنىڭ تىكىنىدەك ئىلمەكلەر ۋە ئىلغۇچلار بار... ئۇ قىلدىنمۇ ئىنچىكە، قىلىچتىنمۇ بىسلىقتۇر.» [ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] شۇ كۆۋرۈك بويىدا مۆئمىنلەرگە ئەمەللىرىگە قارىتا نۇر بېرىلىدۇ. يۇقىرى دەرىجىلىكلىرىنىڭ نۇرى تاغدەك، تۆۋەن دەرىجىلىكلەرنىڭ نۇرى پۇتىنىڭ باش بارمىقىنىڭ ئۇچىدەك بولىدۇ. نۇر ئۇلار ئۈچۈن يورۇيدۇ. ئۇلار ئەمەللىرىگە قارىتا كۆۋرۈكتىن ئۆتىدۇ. مۆمىنلەردىن كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە، چاقماق تېزلىكىدە، شامالدەك، ئۇچار قۇشلاردەك، ئۇچقۇر ئات ۋە تۆگىلەردەك ئۆتىدىغانلار بار. «مۇسۇلمانلاردىن ئاران ئۆتىدىغانلارمۇ، بەدەنلىرى جىجىلىپ ئۆتىدىغانلارمۇ، دوزاخقا دۇم چۈشىدىغانلارمۇ بار.» [ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان] ئەمما مۇناپىقلارغا ھېچقانداق نۇر بېرىلمەيدۇ. ئۇلار ئارقىغا قايتۇرۇلىدۇ. ئۇلار بىلەن مۆمىنلەرنىڭ ئارىسىغا توساق سېلىنىدۇ. ئاندىن ئۇلار كۆۋرۈكتىن ئۆتمەكچى بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن دوزاخقا دۇم چۈشىدۇ.

** دوزاخ:** دوزاخقا دەسلەپ كاپىرلار كىرىدۇ، ئاندىن بەزى گۇناھكار مۆمىنلەر كىرىدۇ، ئاندىن مۇناپىقلار كىرىدۇ. ھەر مىڭ ئىنساندىن 999 كىشى دوزاخقا كىرىدۇ. ئۇنىڭ يەتتە دەرۋازىسى بولىدۇ. ئۇنىڭ ھارارىتى دۇنيا ئوتىنىڭ ھارارىتىدىن 70 ھەسسە ئارتۇق بولىدۇ. ئازابىنى قاتتىق تېتىمسۇن ئۈچۈن دوزاختا كاپىرنىڭ تېنى چوڭايتىلىدۇ. ئۇنىڭ ئىككى مۈرىسىنىڭ ئارىلىقى ئۈچ كۈنلۈك مۇساپىدەك ئۇزۇن بولىدۇ. ئېزىق چىشلىرى ئۇھۇد تېغىدەك بولۇپ كېتىدۇ. تېرىلىرى ناھايىتى قوپاللىشىپ كېتىدۇ، ئازاپنى تېتىمسۇن ئۈچۈن ئالماشتۇرۇلۇپ تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىدىغان سۈيى قاتتىق ھارارەتلىك بولۇپ، ئۈچەيلىرىنى ئېرىتىپ تاشلايدۇ. يېمەكلىرى زەققۇم دەرىخى ۋە قان - يىرىڭدىن ئىبارەتتۇر. ئۇلاردىن ئەڭ يېنىك ئازابلىنىدىغان كىشىنىڭ ئىككى پۇتى ئاستىغا ئىككى تال چوغ قويۇلىدۇ. شۇ چوغدىن ئۇنىڭ مېڭىسى قايناپ تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ تېرىلىرى پىشۇرۇلىدۇ، ئېرىتىلىدۇ، قاتتىق كۆيدۈرۈلىدۇ، سۆرۈلىدۇ، زەنجىر ۋە تاقاقلار سېلىنىدۇ. ئۇ ناھايىتى چوڭقۇر بولۇپ، بىر ئىنسان تاشلانسا، ئۇنىڭ تېگىگە 70 يىلدا ئاران يېتىدۇ. ئۇنىڭ يېقىلغۇسى كاپىرلار بىلەن تاشتۇر، ھاۋاسى ئاتەشلىك شامالدۇر، سايىسى قارا تۈتۈندۇر، كىيىمى ئوتتۇر. دوزاخ ھېچ نەرسىنى قالدۇرماي كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ. قاتتىق گۈرۈلدەپ ۋە چاراسلاپ كۆيىدۇ. تېرىلەرنى كۆيدۈرۈپ تاشلاپ، سۆڭەك ۋە يۈرەككە يېتىپ بارىدۇ.

* **كۆۋرۈك:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىنلەر دوزاختىن قۇتۇلىدۇ، ئاندىن ئۇلار جەننەت بىلەن دوزاخ ئارىسىدا بىر كۆۋرۈككە دۇچ كېلىدۇ. ئۇلارغا دۇنيادىكى چاغلىرىدا بىر - بىرىگە قىلىشقان زۇلۇملىرىدىن قىساس ئېلىپ بېرىلىدۇ. تاكى ئۇلار پاك - پاكىز تازىلانغاندىن كېيىن، ئۇلارغا جەننەتكە كىرىش ئۈچۈن ئىزنى بېرىلىدۇ. مېنىڭ جېنىم ئىلكىدە بولغان زات اللہ بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنىڭ ھەر بىرى جەننەتتىكى ئۆيىنى دۇنيادىكى ئۆيىدىنمۇ بەك بىلىدۇ.» [ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان]

* **جەننەت:** جەننەت مۆمىنلەرنىڭ بارار جايى بولۇپ، بىنالىرى ئالتۇن ۋە كۈمۈشتۇر، سۇۋاقلىرى مىسكى - ئەنبەردۇر، تاشلىرى مەرۋايىت ۋە ياقۇتتۇر، تۇپىسى زەپىراندۇر. ئۇنىڭ سەككىز دەرۋازىسى بولۇپ، ھەربىرىنىڭ كەڭلىكى ئۈچ كۈنلۈك مۇساپىدەك كېلىدۇ. لېكىن ئۇ قىستاڭچىلىقنىڭ دەردىدىن تار كېلىپ قالىدۇ. جەننەتتە يۈز دەرىجە بولىدۇ. ھەر ئىككى دەرىجىنىڭ ئارىلىقى ئاسمان - زېمىندەك پەرقلىنىدۇ. فىردەۋس ئەڭ يۇقىرى دەرىجىلىك جەننەتتۇر. جەننەتنىڭ دەريا - ئۆستەڭلىرى فىردەۋستىن چىقىدۇ. فىردەۋسنىڭ تورۇسى ناھايىتى شەپقەتلىك اللہ نىڭ ئەرشىدۇر. جەننەتنىڭ دەريا - ئۆستەڭلىرىدە ھەسەل، سۈت، شاراپ ۋە سۇ بولۇپ، چېپىلغان ئۆستەڭسىز ئاقىدۇ. مۆئمىن ئۇنى نەگە خالىسا، شۇ يەرگە ئاقتۇرالايدۇ. جەننەتنىڭ يېمەكلىرى ھەمىشە قولغا يېقىن ۋە بويسۇندۇرۇلغاندۇر. جەننەتتە كەڭلىكى 60 مىل كېلىدىغان مەرۋايىت چېدىرلار بار. چېدىرنىڭ ھەر بۇلۇڭىدا مۆئمىنگە تەقسىم قىلىنغان ھۆر - پەرىلەر بار. جەننەت ئەھلى بۇرۇتى ئەمدى خەت تارتقان قارا كۆزلۈك يىگىت ھالىتىدە بولۇپ، ئۇلارنىڭ ياشلىق باھارى تۈگىمەيدۇ، كىيىملىرى كونىرىمايدۇ. ئۇلار سىيمەيدۇ، تەرەت قىلمايدۇ، پاسكىنا نەرسە چىقارمايدۇ. تاغاقلىرى ئالتۇندۇر، تەرلىرى مىسكى - ئەنبەردۇر. جەننەتنىڭ ئاياللىرى گۈزەل، ئەرلىرىگە ئامراق، تەڭتۇش قىزلاردۇر. جەننەتكە تۇنجى بولۇپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كىرىدۇ، ئاندىن پەيغەمبەرلەر كىرىدۇ. جەننەتتە ئەڭ تۆۋەن دەرىجىگە ئېرىشىدىغانلارغا ئارزۇ قىلغان نەرسىلىرى ئون ھەسسە كۆپ بېرىلىدۇ. جەننەتنىڭ خىزمەتچىلىرى چېچىلىپ تۇرغان مەرۋايىتقا ئوخشاش گۈزەل، ھەمىشە قېرىماي ياش تۇرىدىغان يىگىتلەردۇر. جەننەتنىڭ ئەڭ كاتتا نېمىتى اللہ نىڭ جامالىنى كۆرۈش، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ۋە مەڭگۈلۈك بەختكە ئېرىشىشتۇر.

- **ئەسكەرتىش :** * مۆئمىن، * مۇناپىق، * كاپىر ئاخىرقى مەنزىلىگە بېرىپ بولغىچە ئارقا - ئارقىدىن بېشىدىن ئۆتكۈزىدىغان چوڭ - چوڭ ھادىسىلەردۇر.

# تاھارەت ئېلىش قائىدىسى



تاھارەتسىز ناماز ئوقۇش دۇرۇس ئەمەس. تاھارەتنى چوقۇم پاكىز سۇ بىلەن ئېلىش كېرەك. ئۇ دېڭىز، قۇدۇق، بۇلاق ۋە دەريا سۇلىرىغا ئوخشاش ئەسلى سۈپىتىنى ساقلاپ قالغان سۇدۇر.
**ئەسكەرتىش :** ئاز مىقداردىكى سۇ نىجاسەت چۈشۈپ كېتىش بىلەنلا پاسكىنا بولۇپ كېتىدۇ. ئەمما 210 لىتىردىن ئاشىدىغان كۆپ مىقداردىكى سۇغا نىجاسەت چۈشۈپ، رەڭگىنى، يا پۇرىقىنى، يا تەمىنى ئۆزگەرتىۋەتمىگىچە، پاسكىنا بولمايدۇ.



تاھارەت ئېلىش «بىسمىللاھ» دېيىش بىلەن باشلىنىدۇ. ھەر قېتىم تاھارەت ئالغاندا ئالدى بىلەن قولنى يۇيۇش مۇستەھەبتۇر. كىچىلىك ئۇيقىدىن تۇرغان كىشى قولىنى چوقۇم ئۈچ قېتىم يۇيۇشى كېرەك.
**ئەسكەرتىش :** پۈتۈن ئەزالارنى يۇغاندا ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش مەكرۇھتۇر.



ئاندىن ئېغىزغا بىر قېتىم سۇ ئالىدۇ. ئېغىزغا بىر قېتىم سۇ ئېلىش ۋاجىپتۇر، ئۈچ قېتىم ئېلىش ئەۋزەلدۇر. مۇنداق ئىككى ئىش ئەسكەرتىلىدۇ : 1 ـ ئېغىزغا سۇ ئالغاندا سۇنى ئېغىزغا ئېلىپلا ئاندىن چىقىرىۋېتىش كۇپايە قىلمايدۇ. سۇنى ئېغىز ئىچىدە چوقۇم غار ـ غار قىلىش كېرەك. 2 ـ ئېغىزغا سۇ ئالغاندا مىسۋاك قىلىش مۇستەھەبتۇر.



ئاندىن بۇرنىغا بىر قېتىم سۇ ئالىدۇ. بۇرۇنغا بىر قېتىم سۇ ئېلىش ۋاجىپتۇر، ئۈچ قېتىم ئېلىش ئەۋزەلدۇر.
**ئەسكەرتىش :** بۇرۇنغا سۇ ئالغاندا سۇنى بۇرۇنغا كىرگۈزۈشلا كۇپايە قىلمايدۇ. بەلكى، تىنىقى بىلەن سۇنى بۇرنىنىڭ ئىچىگە تارتىپ، ئاندىن ئۇنى قولى بىلەن ئەمەس، تىنىقى بىلەن چىقىرىدۇ.



ئاندىن يۈزىنى يۇيىدۇ. يۈزنى بىر قېتىم يۇيۇش پەرزدۇر، ئۈچ قېتىم يۇيۇش ئەۋزەلدۇر. يۈزنىڭ يۇيۇش پەرز بولغان چېگرىسى توغرىسىغا قۇلاقتىن قۇلاققىچە، ئۇزۇنىسىغا باشنىڭ چاچ ئۈنگەن قىسمىدىن زاڭاقنىڭ ئاستىغىچە بولىدۇ.
**ئەسكەرتىش :** ئەگەر ساقال قويۇق بولسا، ئۇنى ئاردىلاش مۇستەھەبتۇر. ئەگەر شالاڭ بولسا، ئۇنى ئاردىلاش ۋاجىپتۇر.



ئاندىن ئىككى قولىنى بارماقلىرىدىن تارتىپ، جەينەكلىرى بىلەن قوشۇپ يۇيىدۇ. ئۇنى بىر قېتىم يۇيۇش پەرزدۇر، ئۈچ قېتىم يۇيۇش سۈننەتتۇر.
**ئەسكەرتىش :** ئوڭ قولنى سول قولدىن بۇرۇن يۇيۇش مۇستەھەبتۇر.



ئاندىن بېشىنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىدۇ. ئىككى كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى ئىككى قۇلىقىنىڭ تۆشۈكىگە كىرگۈزۈپ، ئىككى باش بارمىقى بىلەن ئىككى قۇلىقىنىڭ ئارقىسىغا مەسھى قىلىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى بىر قېتىمدىن قىلىدۇ.
**ئەسكەرتىش :** * باشقا مەسھى قىلىش پەرز بولغان جاي يۈزنىڭ چېگرىسىدىن گەردەنگىچىدۇر. * چاچنىڭ چۈشۈپ تۇرىدىغان قىسمىغا (يەنى ئاياللارنىڭكىگە ئوخشاش باش قىسمىدىن چۈشۈپ تۇرىدىغان قىسمىغا) مەسھى قىلىش ۋاجىپ ئەمەس. *ئەگەر باشتا چاچ بولمىسا، باش تېرىسىگە مەسھى قىلىنىدۇ. * ئىككى قۇلاقنىڭ ئارقىسىدىكى ئاق جايغا مەسھى قىلىش ۋاجىپتۇر.



ئاندىن ئىككى پۇتىنى ئوشۇقلىرى بىلەن قوشۇپ يۇيىدۇ. ئۇنىڭ بىر قېتىم يۇيۇش پەرزدۇر، ئۈچ قېتىم يۇيۇش ئەۋزەلدۇر.

**ئەسكەرتىش :**

* **تاھارەت ئېلىشتا تەرتىپ شەرت بولۇپ :** بىرىنچى، ئېغىزغا سۇ ئېلىش، بۇرۇنغا سۇ ئېلىش ۋە يۈزنى يۇيۇش. ئىككىنچى، ئىككى قولنى جەينەك بىلەن بىرگە يۇيۇش. ئۈچىنچى، باشقا ۋە ئىككى قۇلاققا مەسھى قىلىش. تۆتىنچى، ئىككى پۇتنى ئوشۇقلىرى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش. بۇ ئەزالارنى تەرتىپ بىلەن يۇيۇش ۋاجىپتۇر. ئۇنىڭ بىرىنى يەنە بىرىدىن ئىلگىرى يۇيۇش تاھارەتنى بۇزىدۇ.
* ئەزالارنى ئارقا ـ ئارقىدىن يۇيۇش ۋاجىپتۇر. مەلۇم ئەزانى ئىلگىرىكى ئەزالار قۇرۇپ بولغىچە يۇماسلىق تاھارەتنى بۇزىدۇ.
* تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن: «ھېچ شېرىكى يوق يىگانە اللە تىن باشقا ھېچبىر ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ اللە نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن» دېيىش ۋە ئىككى رەكئەت ناماز قىلىش سۈننەتتۇر.

# ناماز ئوقۇش قائىدىلىرى

- بۇ رەڭدىكىلىرى نامازنىڭ ئەركانلىرى بولۇپ، ئۇنى قەستەن ياكى سەۋەنلىكتىن تەرك ئېتىش بىلەن ناماز بۇزۇلىدۇ.
- بۇ رەڭدىكىلەر نامازنىڭ ۋاجىپلىرى بولۇپ، ئۇنى قەستەن تەرك ئېتىش بىلەن ناماز بۇزۇلىدۇ، سەۋەنلىكتىن قىلماي قالسا، سەۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ
- بۇ رەڭدىكىلەر نامازنىڭ سۈننەتلىرى بولۇپ، ئۇنى تەرك ئېتىش بىلەن ناماز بۇزۇلمايدۇ.



**سەن ناماز ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا : «اللە ئەكبەر(1)» دەپ، تۈز تۇرغان ھالدا تاماملايسەن(2). ئىمام ئۇ تەكبىرنى ۋە باشقا تەكبىرلەرنى ئارقىدىكى كىشىلەرنىڭ ئاڭلىشى ئۈچۈن ئۈنلۈك دەيدۇ، باشقىلار ئۇنى ئىچىدە دەيدۇ، تەكبىرنى باشلىغاندا ئىككى قولىنى بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتمىغان ھالدا ئىككى مۈرىسىنىڭ باراۋىرىدە كۆتۈرىدۇ. ئىقتىدا قىلغۇچىلار ئىمام تەكبىرنى تاماملاپ بولغاندىن كېيىن تەكبىر ئېيتىدۇ.**

**ئەسكەرتىش:** سۆز بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئەركان ۋە ۋاجىبلارنى، گەرچە ئۇ ئىچىدە ئوقۇلىدىغان ناماز بولسىمۇ، ئۆزى ئاڭلىغۇدەك رەۋىشتە پىچىرلىشى ۋاجىپ بولىدۇ. ئۈنلۈك ئوقۇشنىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىسى باشقىلارغا ئاڭلىتىش، ئىچىدە ئوقۇشنىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىسى ئۆزىگە ئاڭلىتىشتۇر.



ئوڭ قولىنىڭ ئالقىنى بىلەن سول قولىنىڭ ئۈستىنى تۇتۇپ كۆكسىنىڭ ئاستىغا قويىدۇ، كۆزىنى سەجدە قىلىدىغان جايغا تىكىدۇ. ئاندىن سۈننەتتە بايان قىلىنغان تەسبىھلەر بىلەن باشلايدۇ، مەسىلەن : « **سبحانك اللهمّ وبحمدك وتبارك اسمك وتعالى جدّك ولا إله غيرك** » ئاندىن شەيتاندىن پاناھ تىلەيدۇ، ئاندىن «بىسمىللاھ» نى ئوقۇيدۇ، بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۈنلۈك ئوقۇمايدۇ. ئاندىن سۈرە فاتىھەنى ئوقۇيدۇ(3)، ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ ئۈنلۈك ئوقۇلىدىغان رەكئەتلەردە ئايەت ئوقۇشى ۋاجىپ ئەمەس، لېكىن ئۇنىڭ سۈرە فاتىھەنى ئىمام تىنىغان چاغلاردا ئوقۇشى، شۇنداقلا ئۈنلۈك ئوقۇلمايدىغان نامازلاردا ئوقۇشى مۇستەھەبتۇر. ئاندىن قۇرئاندىن قولاي بولغان بىر سۈرە ياكى ئايەت قوشۇپ ئوقۇيدۇ، ئىمام قىرائەتنى بامدات نامىزىدا، شام ۋە خۇپتەننىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئەتلىرىدە ئۈنلۈك ئوقۇيدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا نامازلاردا ئىچىدە ئوقۇيدۇ.

**ئەسكەرتىش:** سۈرىلەرنى قۇرئاندىكى تەرتىپ بويىچە ئوقۇش مۇستەھەبتۇر، ئەكسىچە ئوقۇش مەكرۇھتۇر. بىر سۈرىدىكى سۆزلەرنىڭ ياكى ئايەتلەرنىڭ تەرتىپىنى ئىلگىرى ـ ئاخىر قىلىپ ئوقۇش ھارامدۇر.



ئاندىن تەكبىر ئېيتىدۇ(1)، رەفئىيەت قىلىدۇ ۋە رۇكۇ قىلىدۇ(4). ئىككى قولىنى ئىككى تىزىنىڭ ئۈستىگە خۇددى ئۇنى چىڭ تۇتقاندەك قويىدۇ. بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتىدۇ. دۈمبىسىنى تۈز سوزىدۇ، بېشىنى دۈمبىسى بىلەن باراۋەر تۇتىدۇ. ئاندىن: **«سۇبھانە رەببىيەلئەزىم(2)»** دەيدۇ. ئۇنى ئۈچ قېتىم دەيدۇ. مۇشۇ ئەركان بىلەن بىر رەكئەت نامازغا ئۆلگۈرگەن بولىدۇ.

**ئەسكەرتىش:** تەكبىر ئېيتىش ۋە **«سەمىئەللاھۇ لىمەنھەمىدەھ»** دېيىش ۋاقتى رۇكۇغا ياكى رۇكۇدىن يۆتكۈلىۋاتقان جەرياندۇر. ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ياكى كېيىن دېيىش توغرا ئەمەس. نامازنىڭ باشقا تەكبىرلىرىمۇ مۇشۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى قەستەن كېچىكتۈرسە، ناماز بۇزۇلىدۇ.



ئاندىن «سەمىئەللاھۇ لىمەنھەمىدەھ (3)» دېگەن ھالەتتە بېشىنى كۆتۈرىدۇ(5) ۋە رەفئىيەت قىلىدۇ. ئاندىن تۈز تۇرۇپ بولغاندىن كېيىن(6) مۇنداق دەيدۇ: **«رەببەنا ۋەلەكەلھەمد(4)**، ھەمدەن كەسىيرەن تەييىبەن مۇبارەكەن فىيھى مىلئۇسسەماۋاتى ۋەمىلئۇلئەرزى ۋەمىلئۇ ماشىئتە مىن شەيئىن بەئدۇ...»

**ئەسكەرتىش :** «رەببەنا ۋەلەكەلھەمدۇ» دېيىش ۋاقتى رۇكۇدىن باش كۆتۈرۈۋاتقان جەرياندا ئەمەس، ئۇنىڭدىن تولۇق باش كۆتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن بولىدۇ.



ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالەتتە سەجدە قىلىدۇ(7). ئىككى بىلىكىنى ئىككى بېقىنىدىن، قورسىقىنى ئىككى يوتىسىدىن كاۋاك تۇتىدۇ، ئىككى قولىنى ئىككى مۈرىسىنىڭ باراۋىرىدە قويىدۇ، پۇتلىرىنىڭ ئۇچى قوللىرىنىڭ ۋە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرى بىلەن قىبلىگە قارىغان بولۇشى كېرەك. ئاندىن: **«سۇبھانە رەببىيەلئەئلا(5)»** نى دەيدۇ. ئۇنى ئۈچ قېتىم دەيدۇ.

**ئەسكەرتىش:** سەجدىنىڭ چوقۇم ئىككى قەدەم، ئىككى تىز، ئىككى ئالقان، پېشانە ۋە بۇرۇندىن ئىبارەت يەتتە ئەزا بىلەن بولۇشى ۋاجىپتۇر. سەجدە قىلغاندا بەزى ئەزالارنى قەستەنلىك بىلەن يەرگە تەككۈزمىسە، ناماز بۇزۇلىدۇ،ئۆزرىلىك ھالدا بولسا بۇزۇلمايدۇ.



ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالدا بېشىنى كۆتۈرىدۇ ۋە بىرئاز ئولتۇرىدۇ(8). ئىككى سەجدە ئارىلىقىدىكى ئولتۇرۇشنىڭ مۇنداق توغرا ئىككى خىل شەكلى بار: 1 ـ سول پۇتىنى يېنى ياتقۇزۇپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئولتۇرۇش ۋە ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ، ئۇنىڭ بارماقلىرىنى قىبلىگە ئىگىش. 2 ـ ھەر ئىككىلى پۇتىنى تىكلەپ، پۇت بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە ئىگىپ، ئىككى سوڭىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇش. ئاندىن ئۈچ قېتىم: «رەببىغفىرلى(6)» دەيدۇ. «ۋەرھەمنى، ۋەجبۇرنى، ۋەرفەئنى، ۋەرزۇقنى، ۋەنسۇرنى، ۋەھدىنى، ۋەئافىنى، ۋەئفۇ ئەننى» نى قوشۇپ دېسىمۇ بولىدۇ.

ئاندىن ئىككىنچى قېتىم ئالدىنقىسىغا ئوخشاش سەجدە قىلىدۇ. ئاندىن تەكبىر ئېيتقان ھالەتتە بېشىنى كۆتۈرىدۇ ۋە ئىككى پۇتىنىڭ كۈچىگە تايانغان ھالەتتە ئورنىدىن قوپۇپ تۈز تۇرىدۇ. ئاندىن ئىككىنچى رەكئەتنى ئالدىنقىسىغا ئوخشاش ئوقۇيدۇ. سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش ۋاقتى ئۆرە تۇرغان ۋاقىتتۇر. ئەگەر ئۇنى ئورۇندىن تولۇق تۇرۇپ بولۇشتىن ئىلگىرى ئوقۇغان بولسا، ئورنىدىن تولۇق تۇرۇپ بولغاندىن كېيىن بېشىدىن باشلاپ قايتا ئوقۇيدۇ. ئۇنداق قىلمىسا ناماز بۇزۇلىدۇ.



ئىككى رەكئەت نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن بىرىنچى تەشەھھۇد ئۈچۈن ئولتۇرىدۇ(7)، سول قولىنى سول يوتىسىنىڭ ئۈستىگە، ئوڭ قولىنى ئوڭ يوتىسىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، ئوڭ قولىنىڭ سىنچىلاق بارمىقى بىلەن ئۈزۈك بارمىقىنى يۇمۇۋالىدۇ، باش بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى ھالقىسىمان قىلىدۇ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىدۇ ۋە : « التَّحِيّاتُ لله وَالصَّلَوَاتُ وَالطَّيِّبَاتُ، السَّلامُ عَلَيكَ أَيُّهَا النَّبِيُّ وَرَحمَةُ الله وَبَرَكَاتُهُ السَّلامُ عَلّينَا وَعَلَى عبَادالله الصَّالحين، أَشهَدُ أن لا إِلَهَ إلا اللهُ، وَأَشهَدُ أَنَّ مُحَمَّداً عَبدُهُ وَرَسُولُهُ» (8) نى ئوقۇيدۇ. ئاندىن ئۈچ رەكئەتلىك، تۆت رەكئەتلىك نامازلاردا تەكبىر ئېيتقان ھالدا ئورنىدىن تۇرىدۇ ۋە رەفئىيەت قىلىدۇ، نامازنىڭ ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى رەكئەتلىرىنى مۇشۇنداق ئوقۇيدۇ، لېكىن ئۇنىڭدا قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇمايدۇ، پەقەت سۈرە فاتىھەنىلا ئوقۇيدۇ.




ئاندىن ئولتۇرۇپ(9) ئاخىرقى تەشەھھۇدنى ئوقۇيدۇ(10). ئەگەر ناماز ئۈچ رەكئەتلىك ياكى تۆت رەكئەتلىك بولسا، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. بۇ ئولتۇرۇشنىڭ مۇنداق توغرا ئۈچ خىل شەكلى بار: 1 ـ سول پۇتىنى يېنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ تەرىپىگە ئوڭ پاچىقىنىڭ ئاستىدىن چىقىرىپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. 2 ـ سول پۇتىنى يېنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ تەرىپىگە ئوڭ پاچىقىنىڭ ئاستىدىن چىقىرىپ، ئوڭ پۇتىنى يېنى ياتقۇزۇپ، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. 3 ـ سول پۇتىنى يېنى ياتقۇزۇپ، ئۇنىڭ ئۈچىنى ئوڭ پۇتىنىڭ سىڭگىلچىقىغا قىلىپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ، كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. ئىككى تەشەھھۇدلۇق نامازدىن پەقەت ئاخىرقى تەشەھھۇدتىلا كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ، ئاندىن ئالدىنقى تەشەھھۇدنىڭ ئۆزىنى يەنى « التحيات لله . . » نى ئوقۇيدۇ، ئاندىن: « اَللّهُمَّ صَلِّ عَلَى محَمَّد وَعَلَى آل مَحمَّد كَمَا صَلّتَ عَلَى إبرَهِيمَ وَعَلَى آل إبرَهِيمَ إنَّكَ حمدٌ مَجيد، اَللّهُمَّ بَارك عَلَى مَحمَّدً وَعَلَى آلَ مَحمَّدً كَمَا بَارَكتَ عَلَى إبرَهِيمَ وَعَلَى آلَ إبرَهَيمَ، إنَّكَ حميدٌ مَجيد » (11) نى ئوقۇيدۇ،

شۇنىڭدىن كېيىن سۈننەتتە كەلگەن بەزى دۇئالارنى ئوقۇش مۇستەھەبتۇر. شۇ دۇئالاردىن بىرى: «الله قا سېغىنىپ دوزاخ ئازابىدىن، قەبرە ئازابىدىن، ھايات ـ ماماتلىقنىڭ پىتنىسىدىن ۋە مەسىھ دەججالنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن» دېگەن دۇئادۇر.



ئاندىن سالام بېرىدۇ(12). ئالدى بىلەن ئوڭ تەرىپىگە: «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى» بېرىدۇ، ئاندىن سول تەرىپىگە سالام بېرىدۇ.

سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن نامازگاھىدا ئولتۇرۇپ سۈننەتتە كەلگەن دۇئالارنى ئوقۇيدۇ.

# ئىلىم ئەمەل قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ

ئەمەلسىز ئىلىمنى ﷲ مۇ، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىمۇ ۋە مۇئمىنلەرمۇ ئەيىبلەيدۇ. ﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۇئمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دېيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟) سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ياخشى ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار ﷲنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ (كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر)﴾. [سۈرە سەف، 2 ـ 3 ـ ئايەتلەر]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «ئەمەل قىلمىغان ئىلىمنىڭ مىسالى ﷲ يولىدا خەجلەنمەيدىغان خەزىنىنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ.» فۇزەيل (ﷲ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «ئالىم بىلگىنىگە ئەمەل قىلغانغا قەدەر جاھىل قېلىۋېرىدۇ.» مالىك ئىبنى دىنار (ﷲ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «شۇنداق كىشىنى ئۇچرىتىسەنكى سوزگە ئاجايىپ ماھىر ۋە توغرا سوزلەيدۇ، ئەمما قىلمىشلىرى ئۇنىڭ ئەكسىچە »

**ئى مۇسۇلمان قېرىنداشىم ۋە ھەمشىرەم!**

ﷲ سىزگە بۇ پايدىلىق كىتابنى ئوقۇشنى مۇيەسسەر قىلدى. ئەمدى ئوقۇغىنىڭىزنىڭ نەتىجىسى قالدى. ئۇ بولسىمۇ، كىتاپ ئىچىدىكى مەلۇماتلارغا ئەمەل قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

* سىز قۇرئان كەرىمنىڭ مەلۇم قىسمىنى ۋە تەپسىرىنى ئوقۇپ ئۆتتىڭىز. شۇڭا بۇ ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىدىن ئۆگەنگىنىڭىزگە ئەمەل قىلىشقا تىرىشىڭ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئايەتلەرنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئوندىن ـ ئوندىن ئۆگىنەتتى. ئۆگەنگەن ئون ئايەتتىكى ئىلىم ۋە ئەمەلنى بىلىپ بولۇپ: ئىلىم ۋە ئەمەلنى بىلىپ بولدۇق، ـ دېمىگىچە كېيىنكى ئون ئايەتكە ئۆتمەيتتى. شەرىئەتمۇ مۇشۇنداق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ﷲ تائالانىڭ: ﴿كىتابنى تېگىشلىك رەۋىشتە ئوقۇيدىغانلار﴾ [سۈرە بەقەرە، 121 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دېگەن سۆزىنى «كىتابقا تېگىشلىك رەۋىشتە ئەگىشىدىغانلار» دەپ چۈشەندۈرگەن. فۇزەيل (ﷲ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دېيدۇ: «قۇرئان كەرىم ھەقىقەتەن ئەمەل قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىنغان ئىدى، بىراق كىشىلەر ئۇنى ئوقۇشنى ئەمەل قىلغانلىق دەپ چۈشىنىۋالدى.»

* شۇنداقلا سىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر قىسىم سۈننەتلىرىنى ئوقۇپ ئۆتتىڭىز. شۇڭا ئىجابى بولۇش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا ئالدىراڭ. شەك ـ شۈبھىسىزكى، بۇ ئۇممەتنىڭ ياخشى كىشىلىرى ئۆگەنگەن نەرسىلىرىنى ئەمەلىيلەشتۈرۈشتە ۋە ئۇنىڭغا ئىنسانلارنى دەۋەت قىلىشتا بەسلىشەتتى. چۈنكى ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئەگەر مەن سىلەرنى بىرەر ئىشقا بۇيرۇسام ئۇنى تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە دەرھال قىلىڭلار، ئەگەر مەن سىلەرنى بىرەر ئىشتىن توسسام، سىلەر ئۇنىڭدىن دەرھال يېنىڭلار»[1] دېگەن سۆزىگە چىڭ ئەمەل قىلاتتى ۋە ﷲ تائالانىڭ: ﴿پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيادا چوڭ بىر) پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن﴾ [سۈرە نۇر، 63 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دېگەن سۆزىدە بايان قىلىنغان قاتتىق ئازابتىن قورقاتتى. تۆۋەندىكىلەر ئۇلارنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىدىن ئۆرنەكلەردۇر:

ــ ئۇممۇ ھەبىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىمكى بىر ـ كېچە كۈندۈزدە 12 رەكئەت سۈننەت نامازنى ئوقۇسا، شۇ نامازلارنىڭ ساۋابى بىلەن ئۇنىڭغا جەننەتتە بىر قەسىر سېلىنىدۇ.»[2] ئۇممۇ ھەبىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن شۇنداق ئاڭلىغاندىن باشلاپ ئۇ نامازلارنى تەرك ئەتمەي ئوقۇپ كەلدىم.

ــ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەرقانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ۋەسىيەت قالدۇرۇشقا تېگىشلىك نەرسىسى بولسا، يېزىلغان ۋەسىيەتنامىسىنى يېنىدا ساقلىماي ئۈچ كېچىنى ئۆتكۈزىۋەتمىسۇن.»[3] ئاندىن ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن شۇ ھەدىسنى ئاڭلىغاندىن باشلاپ ۋەسىيەتنامەمنى يېنىمدا ساقلىمىغان بىرمۇ كېچە ئۆتمىدى.

ــ ئىمام ئەھمەد (ﷲ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: مەن ھەرقانداق بىر ھەدىسنى يازسام،

---

[1] ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.
[2] ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.
[3] ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ئۇنىڭغا ئىزچىل ئەمەل قىلدىم، ھەتتا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قان ئالدۇرۇپ، ئەبۇ تەييىبەگە بىر تىللا بەردى دېگەن ھەدىسكە كەلگەندە، ئۆزەم قان ئالدۇرۇپ، قان ئالغۇچىغا بىر تىللا بەردىم.

— ئىمام بۇخارى (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دېدۇ: «غەيۋەت قىلىشنىڭ ھارام» ئىكەنلىكىنى بىلگىنىمدىن تارتىپ ھېچبىر ئادەمنىڭ غەيۋىتىنى قىلمىدىم. مەن اللە قا مۇلاقات بولغاندا، اللە نىڭ مېنىڭدىن بىراۋنىڭ غەيۋىتى ئۈچۈن ھېساب ئالمايدىغانلىقىنى ئۈمىد قىلىمەن.

بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلىدۇ: «كىمكى ھەر نامازنىڭ ئارقىسىدىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇسا، ئۇنى جەننەتكە كىرىشتىن پەقەت ئۆلۈشلا توسۇپ تۇرىدۇ.»[1] ئىبنى قەييۇم (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ: «شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ: مەن ئۇنتۇپ قالغان ياكى شۇنىڭغا ئوخشىغان سەۋەبلەر تۈپەيلى تاشلىمىغانلا بولسام، ئايەتۇلكۇرسىنى ھەر نامازنىڭ ئارقىسىدا ئوقۇشنى تەرك ئەتمىدىم، - دېگەنلىكى ماڭا ئېيتىپ بېرىلگەن ئىدى.»

* سىز بىلگەن ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلغانىكەنسىز، اللە سىزگە نېمەت قىلىپ بەرگەن، ئۇ بىلىمنى باشقىلارغا چوقۇم يەتكۈزۈشىڭىز لازىم. ئۆزىڭىزنى ئەجىردىن، باشقىلارنى ياخشىلىقتىن مەھرۇم قويماسلىقىڭىز لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دېدۇ: «كىمكى (بىراۋنى) بىر ياخشىلىققا باشلاپ قويسا، ئۇنىڭغا شۇ ياخشى ئىشنى قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ.»[2] «سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار قۇرئان ئۆگەنگەن ۋە ئۇنى ئۆگەتكەنلىرىڭلاردۇر.»[3] «مەندىن بىر ئايەت بولسىمۇ يەتكۈزۈڭلار.»[4] ياخشىلىقنى قانچىلىك كۆپ تارقاتسىڭىز، ئەجرىڭىز شۇنچە كۆپىيىدۇ ۋە چوڭىيىدۇ، سىزگە ھايات ۋاقتىڭىزدىمۇ، ئۆلگەندىن كېيىنمۇ ياخشىلىق يېتىپ تۇرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسان ئۆلسە، ئەمەلى پۈتۈنلەي ئۈزۈلىدۇ، پەقەت مۇنداق ئۈچ ئەمەلىنىڭ ساۋابى توختىماي يېتىپ تۇرىدۇ؛ (ساۋابى) توختىماي بولۇپ تۇرىدىغان سەدىقە، (قالدۇرۇپ كەتكەن) پايدىلىق ئىلىم، ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ياخشى پەرزەنت.»[5]

**ئايدىڭلاشتۇرۇش:** بىز ھەر كۈنى سۈرە فاتىھەنى 17 قېتىمدىن كۆپ ئوقۇيمىز، بۇ سۈرىدە «اللە نىڭ غەزىپىگە يولۇققانلاردىن» ۋە «ئازغانلاردىن» پاناھ تىلەيمىز، ئاندىن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىغا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىمىز؛ بىلمەستىن ئەمەل قىلىش ئۈچۈن ئۆگىنىشنى تەرك ئېتىمىز، شۇنىڭ بىلەن، ئازغان خرىستىئانلارغا ئوخشاپ قالىمىز. ياكى بولمىسا ئۆگىنىپ بولۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمايمىز، شۇنىڭ بىلەن، اللە نىڭ غەزىپىگە يولۇققان يەھۇدىيلارغا ئوخشاپ قالىمىز!

اللە تىن بىزگە، ھەممە سىلەرگە پايدىلىق ئىلىمنى ۋە ياخشى ئەمەلنى رىزىق قىلىپ بېرىشىنى تىلەيمىز!

اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ھەممىدىن ياخشى بىلگۈچىدۇر. اللە سەييىدىمىز ۋە ھەبىبىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىغا، شۇنداقلا پۈتۈن ساھابىلىرىغا پۈتمەس - تۈگىمەس رەھمەت ۋە سالام يوللىسۇن! (كىتابنى تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچى: ن. تەمكىنى)

---

[1] ئىمام بەيھەقى رىۋايەت قىلغان.
[2] ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.
[3] ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان.
[4] ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.
[5] ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.